# تىببىننەبەۋى

## (پەيغەمبەر تىبابىتى)

ئىمام ئىبنى قەييۇم جەۋزى (رەھمەھۇللاھ)

# طب النبوي

للإمام المحدث المفسر الفقيه ابن القيم الجوزية

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى

## مۇندەرىجە

بسم الله الرحمن الرحيم

پۈتۈن ئالەمنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانالار بولسۇن! سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ۋە سالاملار بولسۇن! ئائىلە ـ تاۋابىئاتلىرىغا، ساھابىلىرىگە ۋە بارلىق مۇسۇلمانلارغا رەھمەت ۋە مەغپىرەتلەر بولسۇن!

قەدىرلىك كىتابخان! قولىڭىزدىكى بۇ كىتاب داڭلىق مۇھەددىس ۋە سەلەپ ئالىملىرىدىن ئىمام ئىبنى قەييۇم جەۋزىنىڭ قىممەتلىك ئەسەرلىرىدىن بىرى بولغان "پەيغەمبەر تىبابىتى" ناملىق كىتابى بولۇپ، دۇنيادىكى ھەرقايسى تىللارغا ئاساسەن تەرجىمە قىلىنىپ تارقىتىلغان. مانا بۈگۈن ئاللاھ تائالانىڭ پەزلى مەرھەمىتى ۋە قېرىندىشلارنىڭ خالىس تىرىشچانلىقى ئاستىدا ئۇيغۇر ئوقۇرمەنلىرى بىلەن يۈز كۆرۈشمەكتە... كەرەملىك ئاللاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن!

تەرجىمە بەزى نوقسانلاردىن خالىي بولماسلىقى تەبىئىي. شۇڭا بۇ كىتابنى نەشر قىلىشتىن ئىلگىرى تورداشلارنىڭ ھوزۇرىغا سۇندۇق. قېرىنداشلارنىڭ ھەرقانداق قىممەتلىك تەلەپ ـ پىكىرلىرىنى ئايىماسلىقىنى ئۈمىد قىلىمىز!...

بۇ مۇناسىۋەت بىلەن كىتابنىڭ تەرجىمىسىنى تولۇق تەكشۈرۈپ، بېكىتىشتە يېقىندىن ياردەم بولغان قېرىندىشىمىز مۇھەممەد يۈسۈف قارىمغا ئالاھىدە رەھمەت ئېيتىمىز!...

ئاخىرىدا بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلىش جەريانىدا خالىسانە ئەمگىكىنى ئايىمىغان بارلىق قېرىنداشلارغا ئۇلۇغ ئاللاھ تائالادىن چەكسىز رەھمەت ۋە مەغپىرەت تىلەيمىز.

ھۆرمەت بىلەن:

ئۇيغۇر تەرجىمە مەركىزى

ھىجرىيە **1427** ـ يىل رەبىيئۇلئاخىر

مىلادى **2006** ـ يىل ماي

بسم الله الرحمن الرحيم

بارلىق ھەمدۇسانالار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ تائالاغا خاستۇر، ئۇنىڭ چەكسىز رەھمەتلىرى پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ساھابىلىرىغا ۋە ئۇنىڭ يولىغا ئەگەشكەن مۆمىنلەرگە بولغاي!

تۆۋەندە بىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزى داۋالىغان ياكى باشقىلارغا ئېيتىپ بەرگەن تىببىي تەلىماتنى ۋە ئەڭ داڭلىق تىۋىپلارنىڭمۇ ئەقلى لال بولغۇدەك ئۇ تەلىماتلاردىكى ھېكمەتلەرنى بايان قىلىمىز... ئاللاھنىڭ قۇۋۋىتى ۋە ياردىمىگە تايىنىپ سۆزىمىزنى باشلايمىز:



## قەلب كېسەللىكلىرى

كېسەللىك ئىككى خىل بولىدۇ، بىرى: مەنىۋىي (روھى) كېسەللىك، يەنە بىرى: جىسمانىي كېسەللىك. بۇ ئىككىلا كېسەللىك قۇرئان كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان.

مەنىۋىي كېسەللىك ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى شۈبھە ۋە گۇمانلىنىش كېسىلى. يەنە بىرى شەھۋەت ۋە ئازغۇنلۇق كېسىلى. بۇ ئىككى خىل كېسەللىكمۇ ئوخشاشلا قۇرئان كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان.

شۈبھە ۋە گۇمانلىنىش كېسىلى ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلارنىڭ دىللىرىدا كېسەل (يەنى مۇناپىقلىق ۋە شەكلىنىش) بار، ئاللاھ ئۇلارنىڭ كېسىلىنى كۈچەيتىتتۇەتتى﴾ [سۈرە ‹بەقەرە› 10 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى]. ﴿دىللىرىدا كېسەل بارلار (يەنى مۇناپىقلار)، كاپىرلار: بۇ مىسالدىن ئاللاھ نېمىنى ئىرادە قىلىدۇ؟ دەيدۇ﴾ [سۈرە ‹مۇددەسسىر› 31 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى].

قۇرئان كەرىم ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتى بىلەن ھۆكۈم قىلىشقا چاقىرىلسا ئۇنىڭغا ئۇنىماي، قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەتتىن يۈز ئۆرىگەن ئادەم ھەققىدە ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلارنىڭ ئارىسىدا (پەيغەمبەر) ھۆكۈم چىقىرىش

ئۈچـۈن، ئـۇلار ئـاللاھنىڭ ۋە پـەيغەمبەرنىڭ (ھۆكمىگـە چاقىرىلـسا، ئۇلاردىـن بىـر جامائە (پـەيغەمبەرنىڭ ئالدىغا ھـازىر بولۇشتىن) بـاش تارتىدۇ. ئەگەر ھەقىقەت ئۇلار تەرىپىدە بولىدىغان بولسا (پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھـەق ھـۆكۈم چىقىرىدىغـانلىقىنى بىلىدىغـانلىقلىرى ئۈچۈن، پەيغەمبەرگە بويسۇنغان ھالدا كېلىشىدۇ). ئۇلارنىڭ دىللىرىدا (مۇناپىـقلىق) كېسـەلـى بـارمۇ؟ يـا (پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پـەيغەمبەرلىكىدىن) گـۇمانلىنامدۇ؟ يـا ئـاللاھنىڭ ۋە ئۇنىـڭ پـەيغەمبىرىنىڭ ئۇلارغا ئـادىل بولماسـلىقىدىن قورقـامدۇ؟ يـاق! ئـۇلار (رەسۇلۇللاھنىڭ ھـۆكمىدىن بـاش تارتقانلىقلىرى ئۈچـۈن) زالىمـدۇر﴾ [سـۈرە ‹نـۇر› 48 ـــ 50 ـ ئايەتلـەر]. مانـا بـۇلار شـۈبھەلىنىش ۋە گۇمانلىنىش كېسىلىدۇر.

ئەمما شەھۋانىي ۋە ئازغۇنلۇق كېسىلى ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېـدى: ﴿ئـى پـەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرى! سىلەر باشقا ئاياللارنىڭ ھـېچ بىرىگە ئوخشىمايسىلەر، سىلەر يات ئەرلەرگە سۆز قىلغاندا نازاكەت بىلەن سۆز قىلماڭلار، دىلىدا كېسەل (نىفاق) بـار ئـادەم (سىلەرگە قارىتا) تەمەدە بولۇپ قالىدۇ﴾ [سۈرە ‹ئەھزاب› 32 ـ ئايـەتنىڭ بىـر قىسمى]. مانا بۇ زىنا ۋە شەھۋانىيلىق كېسىلىدۇر.

## جىسمانىي كېسەللىكلەر

ئەمما جىسمانىي كېسەللىكنى تىلغا ئېلىپ ئاللاھ تائالا مۇنـداق دېـدى: ﴿(جىـھادقا چىقالمىسا) ئـەماغا گـۇناھ يوقـتۇر، توكۇرغا گـۇناھ يوقـتۇر، كېسەلگـە گـۇناھ يوقـتۇر﴾ [سۈرە ‹نـۇر› 61 ـ ئايـەتنىڭ بىـر قىسمى].

ئاللاھ تائالا ھەج، روزا، تاھارەت ھەققىدىكى ئايەتلەردە جىسمانىي كېسەللىكلەرنى ئاچايىپ بەدىئىي بىر ھېكمەت ئۈچۈن بايان قىلدى. بـۇ ھېكمـەت سىزگە قۇرئـان كـەرىمنىڭ بۈيۈكلۈكـىنى ۋە چۇشەنگـەن، ئـاقىل ئادەمگە قۇرئـان كـەرىمنىڭ ئۆزىلا كۇپايە قىلىدىغـانلىقنى بايـان قىلىدۇ.

بۇنىڭ تەپسىلاتى مۇنداق: بەدەننى داۋالاشتا ئۈچ قائىدە بار:

1 ـ سالامەتلىكنى ئاسراش.

2 ـ زىيانلىق نەرسىلەردىن پەرھىز قىلىش.

3 ـ بۇزۇق خىلىتلارنى چىقىرىپ تاشلاش. ئاللاھ تائالا بۇ ئۈچ ئاساسنى ئۈچ ئايەتتە ئايرىم ـ ئايرىم تىلغا ئالدى.

ئاللاھ تائالا روزا تۇتۇش ھەققىدىكى ئايەتتە مۇنداق دېدى: ﴿سىلەردىن كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ روزا تۇتمىغان بولسا تۇتمىغان كۈنلەرنى يەنى قازاسىنى باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن﴾ [سۈرە «بەقەرە» 184 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]. سەپەر قىلغۇچىنىڭ سالامەتلىكىنى ۋە كۈچ قۇۋۋىتىنى ئاسراش ئۈچۈن ئۇنىڭغا روزا تۇتماسلىققا رۇخسەت قىلدى. چۈنكى سەپەردە روزا تۇتۇلسا بەدەندىكى قۇۋۋەت خوراش بىلەن بىرگە قاتتىق ھەرىكەت بولىدۇ، ئاشقازاندا يېمەكلىكنىڭ بولماسلىقى پارچىلانغان ماددىلارنىڭ ئورنىنى تولۇقلاش ئىمكانىيىتىنى بەرمەيدۇ، بۇنىڭ بىلەن كۈچ ـ قۇۋۋەت خوراپ، بەدەن ئاجىزلايدۇ. شۇڭا سەپەر قىلغۇچىنىڭ سالامەتلىكنى، كۈچ ـ قۇۋۋىتىنى ئاسراش ئۈچۈن روزا تۇتماسلىققا رۇخسەت قىلىنغان.

ئاللاھ تائالا ھەج توغرىسىدىكى ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿سىلەردىن كىمكى كېسەل (يەنى چېچىنى چۈشۈرسە زىيان قىلىدىغان كېسەل) ياكى بېشىدا ئىللەت (يەنى باش ئاغرىقى، پىتقا ئوخشاشلار) بولۇپ (بېشىنى چۈشۈرمىسە)، فىديە قىلىش يۈزىسىدىن (ئۈچ كۈن) روزا تۇتسۇن، ياكى (ئالتە مىسكىنگە ئۈچ سا) سەدىقە بەرسۇن، ياكى (بىرەر مال) قۇربانلىق قىلسۇن﴾ [سۈرە «بەقەرە» 196 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى].

ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتتە ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەم كېسەل بولسا ياكى باش قىسمىدا ئۇ ئادەمگە ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسە بولسا (مەسىلەن: پىت ياكى قىچىشقاققا ئوخشاش) ئۇنداق ئادەمنىڭ ئېھرام ئىچىدىمۇ چېچىنى چۈشۈرۈشكە رۇخسەت قىلدى، سەۋەبى: باش ئەزاسىغا ئەزىيەت بەرگەن نەرسىلەرنى ۋە چاچ ئاستىدا توسۇلۇپ قالغان ناچار ھورلارنى بەدەندىن چىقىرىۋېتىشتۇر. چاچ چۈشۈرۈلسە، تەر تۆشۈكچىلىرى ئېچىلسا، يۇقىرىقى ناچار ھورلار ئۇ تۆشۈكچىلەردىن چىقىپ كېتىدۇ. بۇ بەدەننى ناچار خىلىتلاردىن

بوشـۇتۇش بولـۇپ، توسـۇلۇپ قالسـا بەدەنگـە ئەزىيـەت بېرىدىغـان ھەرقانداق بوشىتىشنى يۇقىرىقىغا قىياس قىلىشقا بولىدۇ.

توسـۇلۇپ قالسا بەدەنگە ئەزىيـەت بېرىدىغـان نەرسـىلەر جـەمئىي ئون:

1 ـ قان جىددى ئايلانسا

2 ـ مەني (ئىسپىرما) ئادەتتىن تاشقىرى يىغىلىپ قالسا

3 ـ سۈيدۈك

4 ـ چوڭ تەرەت

5 ـ يەل

6 ـ قەي قىلىش (قۇسۇش)

7 ـ چۈشكۈرۈش

8 ـ ئۇيقۇ

9 ـ ئاچلىق

10 ـ ئۇسسۇزلۇق.

ئەگـەر مـەزكۇر ئون نەرسـىنىڭ ھـەربىرى توسۇلۇپ قالسا بـىردىن كېسەل پەيدا قىلىـدۇ. ئاللاھ تائالا يۇقـىرىقى ئايەتتە كېيىـن چىقارماق تەس بولغان (كېسەل) دىـن ھـازىر چىقارمـاق ئاسان بولغان نەرسىنى چىقىرىۋېتىشكە ئاگـاھلاندۇردى. زېمىـنىدىكى ئـەڭ ئـاددى نەرسىلەرگـە دىققەتنى بۇراش قۇرئان كەرىمنىڭ تۇتقان يولىدۇر.

ئاللاھ تائالا تاھارەت ھەققىدىكى ئايەتتە مۇنداق دەيدۇ: ﴿ئەگـەر كېسـەل (يـەنى كېسەلگـە سۇ زىيـان قىلىدىغـان بولسـا) يـاكى سەپـەر ئۈسـتىدە بولسـاڭلار، يـاكى ئايـاللار بىلـەن مۇناسـىۋەت ئۆتكۈزسـەڭلار (مۇشـۇنداق ئـەھۋال ئاسـتىدا) سـۇ تاپالمىسـاڭلار پـاك تۇپـراقنى قولۇڭلارغا، يۈزۈڭلارغا سۈرتۈپ تەيەممۇم قىلىڭلار﴾ [سۈرە ‹نىسا› 43 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى].

بۇ ئايەتتە بەدەنگە سۇ تەككەن سەۋەبىدىن يېتىدىغان ئەزىيەت (كېسەللىك) نـىڭ ئـالدىنى ئېلىپ، سـۇ ئورنىـدا تۇپا ئىشلىتىشكە

رۇخسەت قىلدى. مانا بۇ ئايەتتە بەدەنگە ئەزىيەت (كېسەل يەتكۈزىدىغان ئىچكى ـ تاشقى ئامىللاردىن ساقلىنىشقا، پەرھىز قىلىشقا ئاگاھلاندۇرۇش باردۇر. ئاللاھ تائالا بەندىلىرىگە تىبابەتنىڭ ئاساسلار ۋە قائىدە ـ قانۇنىيەت توپلانمىلىرىنى كۆرسىتىپ بەردى. تۆۋەندە بىز پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى سۆزلىرى ۋە ئۇنىڭ سۆزىنىڭ ئەڭ مۇكەممەل سۆزگە ئىكەنلىكىنى بايان قىلىمىز.

## قەلبنى داۋالاش

ئەزەلدىن مەنىۋى كېسەللەرنى داۋالاش پەيغەمبەرلەرگە تاپشۇرۇلغان ئىشتۇر، بۇ خىل كېسەللىكنىڭ داۋاسىنى پەقەت شۇلارنىڭ قولىدىنلا ئىبلىش مۇمكىن. (مەنىۋى كېسەللىك ـ قەلبى كېسەللىكمۇ دېيىلىدۇ، بۇ ئىنسان تېنىدىكى يۈرەك كېسىلى ئەمەس ـ ت).

قەلبنىڭ ساغلاملىق ئالامەتلىرى شۇكى: ئۇ ئۆزىنى ياراتقان ئىگىسىنى تونۇشى، ئۇنىڭ ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنى بىلىشى، ئۇنىڭ ئىش ـ ھەرىكەت ۋە ھۆكۈملىرىنى چۈشىنىشى لازىم. يەنە ياراتقۇچىسىنىڭ رازى بولىدىغان، ياخشى كۆرىدىغان نەرسىلىرى ئۈچۈن ھەممىدىن ۋاز كېچەلەيدىغان، ياراتقۇچىسى توسقان، غەزەپلىنىدىغان نەرسىلەردىن يىراق تۇرالايدىغان بولۇشى كېرەك. قەلبنىڭ ھاياتلىقى، ساغلاملىقى پەقەت ئەنە شۇنىڭدىنلا داۋالىنىدۇ. قەلب كېسەللىكىنىڭ داۋاسىنى پەقەت پەيغەمبەرلەر تەرىپىدىنلا ئىبلىش مۇمكىن، پەيغەمبەرلەرسىز قەلبكە داۋا تاپىمەن دېيىش زور خاتالىققا يول قويغانلىقتۇر. پەيغەمبەرلەرگە ئەگەشمەي تۇرۇپ قەلبكە داۋا ئىزدەش شەھۋانىيلىققا تولغان ھايۋانى نەپسىنىڭ ئىشىدۇر. ئۇنىڭ ساغلاملىقى ۋە كۈچ ـ قۇۋۋىتىمۇ شۇنىڭدىكتۇر. قەلبنىڭ ھاياتى، ساغلاملىقى ۋە كۈچ قۇۋۋىتى يوشۇرۇندۇر. يۇقىرىقى ئىككى خىل قەلبنىڭ پەرقىنى ئايرىيالمىغان ئادەم ئۆز قەلبىنىڭ ھاياتىغا يىغلىشى كېرەك! چۈنكى ئۇ قەلب ئۆلۈكتۇر. ئۇ قەلبنىڭ يوقالغان نۇرىغا يىغلىشى كېرەك! چۈنكى ئۇ نۇر قاراڭغۇلۇق دېڭىزىغا چۆكۈپ

كەتكەندۇر.

## جىسمانىي داۋالاش

جىسمانىي داۋالاش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: بىرى ئاللاھ تائالا جانلىقلار (ئادەم ۋە ھايۋاناتلار) نىڭ تەبىئىتىگە سىڭدۈرۈۋەتكەن (تەبىئىتى بىلەن بىرگە يارىتىۋەتكەن) داۋالاشتۇر. بۇخىل داۋالاش تېۋىپنىڭ داۋالىشىغا موھتاج ئەمەس. مەسىلەن: ئاچلىق، ئۇسسۇزلۇق، توڭلاش، چارچاش... لارنى ئۆلارنىڭ ئەكسى (قارمۇ ـ قارشىسى) بىلەن داۋالىغانغا ئوخشاش. يەنە بىرى: ئويلىنىش ۋە تەپەككۇر قىلىشقا ئېھتىياجلىق، مەسىلەن:

1 ـ ئىسسىق، سوغۇق، ھۆل، قۇرۇق قاتارلىق مىزاجلارنىڭ ئۆزگىرىش سەۋەبىدىن كېلىپ چىققان كېسەللىكلەرگە ئوخشاش.

2 ـ يۇقىرىقى مىزاجلارنىڭ مۇرەككەپ بولۇشىدىن كېلىپ چىققان كېسەللەرگە ئوخشاش. بۇخىل كېسەللىك ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى ماددا (خىلىت) سەۋەبىدىن، يەنە بىرى: ماددا كەلتۈرگەن خارەكتېر سەۋەبىدىن بولىدۇ. يەنى: بىرى ماددىنىڭ قويۇلۇش ياكى سىرتتىن كىرىشى سەۋەبىدىن، يەنە بىرى خارەكتېر (كەيفىيات) نىڭ پەيدا بولۇشىدىن ھاسىل بولىدۇ. بۇ ئىككىسىنىڭ پەرقى مۇنداق: خارەكتېر كېسەللىكلىرى شۇ كېسەلنى پەيدا قىلغان ماددا يوقالغاندىن كېيىن پەيدا بولىدۇ، يەنى شۇ كېسەلگە تەسىر قىلغان ماددا يوقىلىپ ئۇنىڭ تەسىرى خارەكتېر ھالەتتە مىزاجدا قېلىپ قالىدۇ. ماددا كېسەللىرىنىڭ (خىلىت سەۋەبى بىلەن بولغاچقا) كېسەللىك سەۋەبلىرى تەڭلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، بۇ ھالەتتە دەسلەپ قىلىپ سەۋەبنى تېپىش، ئاندىن كېسەلنى كۆزىتىش، ئاندىن داۋالاش كېرەك.

3 ـ ئەزالار كېسەللىكلىرىگە ئوخشاش، يەنى: ئادەم بەدىنىدىكى بىرەر ئەزانىڭ ئۆز ھالىتىدىن چىقىپ كېتىشى. بۇ، شەكلىدە، بوشلۇقتا، ئايلىنىش يوللىرىدا، يىرىكلىك ـ يۇمشاقلىقتا، ساندا، چوڭ ـ كىچىكلىكتە... كۆرۈلىدۇ. ئەگەر بۇ ئەزالار ئۆزئارا ماسلىشىپ

بىرىكسە، بۇ ھالەتتە بەدەن ئۆز ئارا ئالاقىدە بولىدۇ. ئەگەر بىرەر ئەزا نورمالسىز بولسا ئۇ ئەزانىڭ ئالاقىسىدىن كاشىلا چىققان بولىدۇ.

4 - ئومۇمىي كېسەللىكلەر: بۇ، مىزاجلارنىڭ ئۆزگىرىش كېسەللىكلىرى ۋە ئەزا كېسەللىكلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئوخشاش شەكىللىك كېسەللىكلەر (يەنى مىزاجنىڭ نورمالسىزلىقىدىن بولغان كېسەللىكلەر) بەدەندە ئەمەلىي (ھېسسىي) زىيان كۆرسەتكەندىن كېيىن ‹كېسەل› دەپ قارىلىدۇ. بۇ سەككىز خىل ھالەتتە ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرى: ئاددىي، يەنە بىرى: مۇرەككەپ. ئاددىيسى: سوغۇق، ئىسسىق، ھۆل، قۇرۇق، مۇرەككەپ بولغىنى: ھۆل ئىسسىق، قۇرۇق ئىسسىق، ھۆل سوغۇق، قۇرۇق سوغۇق. بۇ كېسەللىكلەر بىرخىل نامەلۇم ماددىنىڭ بەدەنگە كىرىشى بىلەن بولىدۇ، گاھىدا كىرمەيمۇ بولىدۇ.

كېسەللىك بەدەنگە ئەمەلىي زىيان كۆرسەتمىسە ئۇنى سالامەت ھالەتتىكى بەدەننىڭ نورمالسىزلىقى دېيىلىدۇ.

بەدەننىڭ ئۈچ خىل ھالىتى بار: بىرى تەبىئىي ھالەت، يەنە بىرى تەبىئىتىدىن چىقىپ كەتكەن ھالەت، ئۈچىنچىسى يۇقىرىقى ئىككى خىل ھالەتنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ھالەت.

بىرىنچى ھالەتتە: بەدەن سالامەت دەپ قارىلىدۇ. ئىككىنچى ھالەتتە: بەدەننى كېسەل دەيمىز. ئۈچىنچى ھالەتتە: بەدەن يۇقىرىقى ئىككى خىل ھالەت ئوتتۇرىسىدا بولۇپ، ئۆزئارا قارمۇقارشى نەرسىلەر پەقەت ۋاستە ئارقىلىق بىر - بىرىگە يۆتكىلىدۇ دەپ قارايمىز.

بەدەننىڭ ئۆز تەبىئىتىدىن چىقىپ كېتىش سەۋەبى يا ئىچىدىن بولىدۇ (چۈنكى ئۇ ئىسسىق، سوغۇق، ھۆل، قۇرۇقلاردىن تەركىب تاپقان بولىدۇ)، ياكى سىرتىدىن بولىدۇ (چۈنكى بەدەن سىرتىدىن قوبۇل قىلغان نەرسە تەبىئەتكە مۇۋاپىق كېلىدۇ ياكى كەلمەيدۇ). ئىنسان يولۇقىدىغان كېسەللىكلەر گاھىدا مىزاجنىڭ بىنورماللىقىغا ئوخشاش مىزاجنىڭ ناچارلىشىشىدىنمۇ بولىدۇ، گاھىدا ئەزالارنىڭ بۇزۇلۇشىدىنمۇ بولىدۇ، گاھىدا بولسا روھى ياكى جىسمانى ئاجىزلىقتىن بولىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى بەدەن نورماللىقى زىيادە بولماسلىقنى

تەلەپ قىلىدىغان نەرسىنىڭ زىيادە بولۇپ كېتىشىدىن، كەملەپ كەتمەسلىكى تەلەپ قىلىنىدىغان نەرسىنىڭ كەملەپ كېتىشىدىن، ئۆزۈلمەسلىكى تەلەپ قىلىنغان نەرسىنىڭ ئۈزۈلۈپ كېتىشىدىن، ئايرىلىپ تۇرۇشى تەلەپ قىلىنغان نەرسىنىڭ قوشۇلۇپ كېتىشىدىن، قىسقىراش تەلەپ قىلىنغان نەرسىنىڭ ئۇزۇراپ كېتىشىدىن، ياكى شەكىل ۋە ھالەتنىڭ ئۆز ھالىتى ۋە شەكلىدىن چىقىپ كېتىشى سەۋەبىدىن پەيدا بولىدۇ.

ھەقىقىي تىۋىپ (دوختۇر) ئىنسانغا بەدەندە جۇغلىنىش زىيان قىلىدىغان نەرسىلەرنى پارچىلىۋېتىدۇ، ئايرىلىش زىيان قىلىدىغان نەرسىنى جۇغلايدۇ، ئارتۇقى زىيان قىلىدىغان نەرسىنى كەملىتىدۇ، كەملىكى زىيان قىلىدىغان نەرسىنى تولۇقلايدۇ، شۇنىڭ بىلەن يوقالغان ساغلاملىقنى قايتۇرۇپ كېلىدۇ، ياكى شەكلىنى ۋە ھالىتىنى ساقلاپ قالىدۇ. بەدەندە بار ئىللەتنى ئەكسى بىلەن يوقىتىدۇ ياكى چىقىرىپ تاشلايدۇ ۋە ياكى كېسەلگە قارشى تۇرۇش (پەرھىز قىلىش) ئۇسۇلى بىلەن ئۇنىڭ پەيدا بولۇشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى تۆۋەندە پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سوۋغاتلىرىدا (ئاللاھنىڭ ياردىمى، پەزلى ۋە مەرھەمىتى بىلەن...) تولۇق، تەپسىلى، يېتەرلىك كۆرىسىز.

## پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سوۋغاتلىرىدىن

ئۆزىدە داۋالاش ئېلىپ بېرىش ھەمدە ئائىلە ۋە ساھابىلىرى ئارىسىدا كېسەل بولغانلارنى داۋالىنىشقا بۇيرۇشىدۇر. ئەمما ‹فارماكولوگىيە› (مۇرەككەپ دورىلار تەتقىقاتى) ياساپ چىققان مۇرەككەپ دورىلارنى ئىستېمال قىلىش - پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ، ساھابىلىرىنىڭمۇ كۆرسەتمىسى ئەمەس. ئەكسىچە ئۇلارنىڭ كۆپىنچە دورىلىرى يالغۇز (مۇرەككەپ بولمىغان) دورىلار ئىدى. ئېھتىمال ئۇلار شۇ يالغۇز نەرسىنىڭ ئورنىدا تۇرىدىغان ياكى ئۇنىڭ سەلبى رولىنى ئاجىزلاشتۇرىدىغان نەرسىنى يالغۇز دورىلىرىغا قوشقان بولۇشلىرى مۇمكىن. بۇ خىل قوشۇپ ياساش ئەرەب ۋە تۈركلەرگە ئوخشاش ھەرخىل مىللەتلەر تىبابىتىنىڭ

ئىشـــدۇر. رۇم ۋە يۇنـانلىقلار مۇرەككـەپ دورىلارغـا بـەكرەك كـۆڭۈل بـۆلىدۇ. ھىـندى تىبـابىتىدىكى دورىـلار ئاساسـەن يـالغۇز (تـەنها) دورىلاردۇر.

تىۋىپـلار (دوخـتۇرلار) شـۇنىڭغا بىرلىككـە كـەلدىكى: يېمـەكلىك بىلـەن داۋالاش مۇمكىــن بولسـا دورا ئىشلەتمەسلىك، ئـاددى ئۇسـۇل بىلەن داۋالاش مۇمكىن بولسا مۇرەككەپ ئۇسۇللارنى ئىشلەتمەسلىك لازىــم. ئـۇلار مۇنــداق قـارايدۇ: ھــەرقانداق كېســەللىكنى يوقىتىشــقا يېمـەكلىك ۋە ئالدىنى ئېلىش (پـەرھىز قىلـش) ئۇسۇلىنى قوللىـنىش مۇمكىن بولسا ئۇنى دورا بىلـەن يوقىتىشقا ئۇرۇنماسلىق كېـرەك. ئۇلار يەنـە مۇنـداق قارايدۇ: تىۋىـپ دورا ئىچكۈزۈشـكە قىزىقماسلىقى لازىـم، چۈنكى دورا بەدەندە داۋالىغۇدەك كېسەللىك تاپالمىسا ياكى كېسەللىك بولسىمۇ ئۆزى مۇۋاپىق كەلگۈدەك كېسەللىك بولمىسا ۋە ياكى مۇۋاپىق كېســەللىك بولســىمۇ دورا مىقـدارى يـاكى ئۇسـۇلى ئېشـىپ كەتسـە بەدەنگە كېسەللىك تارقىتىدۇ، بۇ ساغلاملىققا سەل قارىغانلىق بولىدۇ.

تىۋىپـلارنىڭ تـەجرىبىلىك ئـەربابلىرى داۋالاش ئـىلمىنى بارغـاندا كۆپىـنچە مۇرەككـەپ بولمىغـان دورىلارنـى ئىشـلىتىدۇ. ئۇلار ئۈچ خىـل داۋالاش مەزھـەبلىرىنىڭ بىـرىدۇر. بۇنـىڭ تەپسىلاتى مۇنـداق: دورا - يېمەكلىكلـەر تـەركىبىدىن بولىـدۇ، يېمـەكلىكى مۇرەككـەپ بولمىغـان مىللەتلـەرنىڭ كېســەللىرىمۇ ئــاز بولىــدۇ، ئۇلارنــىڭ داۋالىشــىمۇ مۇرەككـەپ دورا بولمـايدۇ. شـەھەر ئاھـالىلىرى كۆپىــنچە مۇرەككـەپ ئۇزۇقلىـنىدۇ، ئـۇلار مۇرەككـەپ دورىلارغـا موھتـاج بولىـدۇ، چۈنكـى ئۇلارنـىڭ كېسـەللىرى مۇرەككـەپ بولىـدۇ، ئۇلارغا مۇرەككەپ دورىـلار ئـەڭ ئۇنۇملـۈك بولىــدۇ. يېــزا - قىشــلاق خــەلقىنىڭ كېســەللىرى مۇرەككـەپ ئەمـەس، داۋالاشـتىمۇ مۇرەككـەپ دورا ئىشـلەتمەيدۇ، مانـا بۇلار تىببىي ياسالمىلارغا دەلىل ئىسپاتتۇر.

بىز دەيمىزكى: بۇ يەردە مۇنداق بىـر ئىش بار، بۇنـى تىۋىپلارنىڭ ئەڭ ئۆتكۈرلىرى، پىشىۋالىرى ئېتىراپ قىلغان ئىش. ئۇ بولسىمۇ - تىببىي ئىلىم نـەدىن كەلگەن؟ دېگـەن سوئالنىڭ جاۋابى... بەزىلـەر: قىيـاس (تـەخمىن) قىلىنغـان دېسـە، بەزىلـەر: تـەجرىبىدىن كەلگـەن دەيـدۇ. يەنـە بەزىلـەر: ئىلھام قىلىنغان (دىلغا كەچكـەن)، چۈشـىدە

كۆرگەن، ئۇدۇل كېلىپ قالغان دەيدۇ. يەنە بەزىلەر بولسا: هايۋاناتلاردىن ئۆگەنگەن دەپ قارايدۇ. ئۇلارنىڭ قارىشىچە: مۈشۈكلەر زەھەرلىك ئولجىلارنى يەۋالسا چىراقنى ئۆرۈۋېتىپ ئۇنىڭدىكى ماي بىلەن داۋالىنىدۇ. يىلانمۇ يەر ئاستىدىن چىققاندا كۆزى تورلىشىپ كۆرمەس بولۇپ قالسا (رازىيانج) نىڭ ياپرىقىنى كۆزىگە سۈرىدۇ. ھەتتا بەزى قۇشلارنىڭ تەبىئىي تۇتۇلۇپ قالسا دېڭىز سۈيىنى ئىستېمال قىلىدۇ. تىبابەت پرىنسىپلىرىدا بايان قىلىنغان مۇنداق مىساللار ناھايىتى كۆپتۇر.

بۇنداق گەپلەر پايدا - زىيان قىلىش جەھەتتە ئاللاھنىڭ ئۆز پەيغەمبىرىگە قىلغان ۋەھيىسى ئالدىدا نەلەردە قالىدۇ؟ ئۇلارنىڭ تىبابىتىنى مۇشۇ ۋەھيىگە مەنسۇپ قىلىش ئۇلارنىڭ باشقا بىلىملىرىنى پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى قىلىنغان ھەقىقەتلەرگە نىسبەت بەرگەنگە ئوخشاش. بەلكى بۇ يەردە شۇنداق دورىلارمۇ باركى ئۇ دورىلارنىڭ داۋالاش ئۇنىمىگە ئەڭ ئۇستا تېۋىپلارنىڭ پىششىقلىرىنىڭ دورىلىرى، بىلىملىرى، تەجرىبىلىرى، قىياسلىرىمۇ يېتەلمىگەن! ئۇ دورىلار - قەلب دورىسى، روھ دورىسى، قەلبنى كۈچلەندۈرگۈچى دورا! ئاللاھقىلا يۆلەندىغان دورا، ئۇنىڭغىلا تەۋەككۇل قىلىدىغان دورا، ئۇنىڭغىلا ئىلتىجا قىلىدىغان دورا، ئۇنىڭ ئالدىدا كەمتەر بولىدىغان، خار بولىدىغان دورا، ياخشىلىق قىلىدىغان، دۇئا قىلىدىغان دورا، تەۋبە قىلىدىغان، ئاللاھتىن كەچۈرۈم سورايدىغان دورا، جانلىقلارغا ياخشىلىق قىلىدىغان، دەرتمەننى قۇتقۇزىدىغان، ھاجەتمەنىنىڭ ھاجىتىدىن چىقىدىغان دورا!... بۇ دورىلارنى ئىلگىرىكى ھەرخىل مىللەت ۋە ھەرخىل دىندىكى كىشىلەر كۆپلەپ تەجرىبە قىلىشقان ۋە ئۇنىڭ تىببىي ئىلىم ساھەسىدە ھېچقانداق تېۋىپنىڭ تەجرىبىسى، قىياسى يەتمىگەن ئاجايىپ شىپالىق رولىنى بىلىشكەن...

بۇ ھەقتە (ئىلاھى ۋەھيىلەر بىلەن داۋالىنىش ھەققىدە) بىز ۋە باشقىلار كۆپ تەجرىبە قىلغان. تەجرىبە شۇنى ئىسپاتلىدىكى: ماددىي دورىلار قىلالمىغان ئىشلارنى يۇقىرىقى دورىلار قىلالايدۇ، بەلكى ماددى دورىلار ئۇ دورىلار ئالدىدا تۇرۇقسىيە دورىلىرىغا ئوخشاپ قالغان، بۇ ئىشلار ئىلاھىي ھېكمەت قانۇنىدا تىلغا ئېلىنغان، ھەرگىزمۇ ئۇنىڭ سىرتىدا ئەمەس.

ئۇنداقتا نىمە ئۈچۈن ئۇ دورىلار بەزىلەرگە مەنپەئەت قىلمايدۇ؟

سەۋەبلەر تۆرلۈك: قەلب قاچانكى كائىناتنىڭ ئىگىسى، كېسەل ۋە دورىنى ياراتقۇچى، تەبىئەتنىڭ ئىشلىرىنى خالىغانچە باشقۇرغۇچى ـ ئاللاھ بىلەن ياخشى ئالاقىدە بولسا، ئۇنىڭغا (ئاللاھتىن يىراق، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىگەن قەلب ئىشلىتىدىغان دورا ئەمەس) باشقا بىرخىل دورا داۋا بولىدۇ.

ھەممىگە مەلۇم روھ كۈچەيسە كېسەللىككە قارشى تۇرۇش ئۈچۈن ئىنساننىڭ نەپسى ۋە تەبىئىتمۇ كۈچىيىدۇ. تەبىئىتى ۋە نەپسى كۈچەيگەن ئىنساننىڭ روھى ئۆز پەرۋەردىگارىغا يېقىن بولغانلىقىدىن، ئۇنىڭ بىلەن مۇڭداشقانلىقىدىن، ئۇنى دوست تۇتقاقلىقىدىن ئۆزىگە بەرگەن نىمەتلىرىنى ئەسلىگەنلىكىدىن، ئۆز قۇۋۋەتلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ ئۇنىڭغا قايتىدىغانلىقىدىن، ئۇنىڭدىنلا ياردەم تەلەپ قىلىدىغانلىقىدىن، ئۇنىڭغىلا تەۋەككۈل قىلىدىغىنىدىن نەقەدەر خوشال بولىدىغانلىقىنى، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۇ ئىنسان ئۈچۈن ئۆزىدىكى بارلىق كېسەللىكلەرنى يوقىتىدىغان قۇۋۋەت ئىكەنلىكىنى، ئەڭ ياخشى دورا ئىكەنلىكىنى قانداقمۇ ئىنكار قىلغىلى بولسۇن؟ بۇلارنى پەقەت ئەڭ نادان، ئەڭ مەنئۇيى قارغۇ، ئەڭ يۈزى قېلىن، ئاللاھتىن ئەڭ يىراق، ھەقىقىي ئىنسانلىقتىن ئەڭ يىراق ئادەملەرلا ئىنكار قىلىدۇ. بىز ئالدىمىزدا ـ ئاللاھ خالىسا ـ سۈرە «فاتىھە» ئوقۇش ئارقىلىق (يىلان ـ چايان) چېقىۋالغان جايىنىڭ ساقايغانلىقىنى، ماغدۇرسىزلىنىشىنىڭمۇ يوقالغانلىقىنى بايان قىلىمىز. (ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن) كۈچىمىزنىڭ، ئازغىنە ئىلمىمىزنىڭ، يوقاپ كېتىۋاتقان مەرىپىتىمىزنىڭ يېتىشىچە بۇ ئىككى خىل (ماددىي ۋە روھىي) پەيغەمبەرلىك تىبابىتى ھەققىدە توختىلىمىز.

بۇ جەرياندا ھەممىنى بارلىق ياخشىلىق ئۆز ئىلكىدە بولغان ئاللاھقا تاپشۇرىمىز، ئۇنىڭ پەزلىتىدىن مەدەت تەلەپ قىلىمىز، چۈنكى ئۇ ھەممىگە قادىر ۋە ئايىماي بەرگۈچىدۇر.

# داۋالىنىش ۋە كېسەلگە سەۋەب قىلىش

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ھەر قانداق كېسەللىكنىڭ بىر دورىسى بار، دورا كېسەلگە توغرا كەلسىلا ئاللاھنىڭ ئىزنى (رۇخستى) بىلەن ئۇ كېسەل ساقىيىدۇ». [2204 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاللاھ بىر كېسەللىك چۈشۈرسىلا ئۇنىڭ شىپاسىنىمۇ چۈشىرىدۇ». [بۇخارى 5678 ـ ھەدىس]

‹مۇسنەدى ئەھمەد› تە ئۇسامە ئىبنى شۇرەيك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئىدىم، سەھرالىق ئەرەبلەر كېلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! داۋالانساق بولامدۇ؟ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئاللاھنىڭ بەندىلىرى داۋالىنىڭلار! ئاللاھ بىر كېسەللىكنى بەرگەنلا بولسا چوقۇم ئۇنىڭ شىپاسىنىمۇ بىرگە بەرگەن. پەقەت بىرلا كېسەللىككە دورا يوق!» دېدى، ئۇلار: يا رەسۇلۇللاھ! ئۇ قايسى كېسەل دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ قېرىلىق» دېدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ بىر كېسەللىكنى بەرسە ئۇنىڭ شىپاسىنىمۇ چوقۇم بېرىدۇ، بىلەلىگەنلەر بىلىدۇ، بىلەلمىگەنلەر بىلەلمەيدۇ». [278/4 ـ ھەدىس]

‹مۇسنەدى ئەھمەد› تە: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاللاھ بىر كېسەللىكنى چۈشەرسە ئۇنىڭ شىپاسىنىمۇ چوقۇم چۈشۈرىدۇ، ئۇنى بىلەلىگەنلەر بىلىدۇ، بىلمىگەنلەر بىلمەيدۇ». [443/1 ـ 446 ـ ھەدىس]

‹مۇسنەدى ئەھمەد› تە ئەبۇ خىزامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن يا رەسۇلۇللاھ! بىز سېلىۋاتقان دەم، داۋالىنىۋاتقان دورا، ئالدىنى ئېلىۋاتقان ئىشلار... ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن بىرەر نەرسىنى

قايتۇرالامدۇ؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەشۇ ئىشلارمۇ ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن» دېدى. [421/3 ـ ھەدىس]

يۇقىرىقى ھەدىسلەر سەۋەبلەر ۋە سەۋەب قىلىنغۇچىلارنى ئېتىراپ قىلىش ھەمدە ئۇنى ئىنكار قىلغانلارنىڭ سۆزىگە رەددىيە قايتۇرۇش قاتارلىق مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

بىرىنچى: ‹ھەر كېسەلنىڭ دورىسى بار› دېگەن سۆزدىن مۇتلەق مەنا ئېلىشقا بولىدۇ (يەنى ھەر قانداق كېسەللىكنىڭ شىپاسى بار دېمەكچى). بۇ ھالدا ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدىغان كېسەللىكلەر، تېۋىپلار داۋالىيالمايدىغان كېسەللىكلەرمۇ بۇ سۆزنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. تېۋىپلار داۋالىيالمايدىغان كېسەللىكلەر بولسا ئاللاھ ئۇنىڭ دورىسىنى ياراتقان، ئەمما خەلققە بىلدۈرمىگەن بولىدۇ، چۈنكى مەخلۇقاتلار ئاللاھ بىلدۈرگەننىلا بىلەلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېسەللىكنىڭ ‹شىپا› تېپىشىنى ـ دورىنىڭ كېسەللىككە توغرا كېلىشىگە باغلىدى، چۈنكى ھەرقانداق مەخلۇقات (يارالمىش نەرسىلەر) نىڭ قارمۇقارشى (ئەكسى) بار، ھەرقانداق كېسەللىكنىڭ زىددى (ئەكسى) شىپالىق دورا! دېمەك: كېسەللىككە شۇ كېسەللىكنىڭ ئەكسى بىلەن قارشى تۇرۇلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە ‹ساقىيىش› نى كېسەللىكنىڭ دورىغا توغرا كېلىشىگە باغلىدى. بىر قارىماققا بۇ ئوشۇق سۆزدەك بولسىمۇ ئەمما تەھلىل قىلساق: ھەرقانداق دورا ـ مىقداردا ياكى ھالەتتە چەكتىن ئېشىپ كەتسە (كۆپ بولۇپ كەتسە) باشقا بىر كېسەللىك پەيدا قىلىدۇ، ئەگەر كەم بولۇپ قالسا كېسەللىككە قارشى كۈچى ئاجىزلاپ، داۋالاشتا ئاجىزلىق كېلىپ چىقىدۇ. قاچانكى تېۋىپ دورىنى تاپالمىسا كېسەللىك شىپا تاپالمايدۇ. ئەگەر دورىغا ۋاقىت مۇۋاپىق كەلمىسە دورا مەنپەئەت قىلمايدۇ، بەدەن دورىنى قوبۇل قىلالمىسا ياكى ئۇ دورىنى كۆتۈرەلمىسە ياكى باشقا بىر توسالغۇ دورىنىڭ تەسىرىنى توسۇپ قويسا ‹ساقىيىش› ئەمەلگە ئاشمايدۇ، چۈنكى بۇ ھالدا ‹كېسەللىك دورىغا توغرا كەلمىگەن› بولىدۇ. قاچانكى دورىغا توغرا كەلسە ساقايماي چارە يوق، مانا بۇ يۇقىرىقى ھەدىسكە بېرىلگەن ئىككى ئىزاھاتنىڭ ئەڭ مۇۋاپىق ئىزاھاتى.

ئىككىنچى: يۇقىرىقى ھەدىستىن ئومۇمىيلىق تىلغا ئېلىنىپ خۇسۇسىلىق (خاسلىق) مەقسەت قىلىنغان، بولۇپمۇ ھەدىس ئۆز ئىچىگە مەنا ئۆز ئىچىگە ئالمىغان مەنادىن نەچچە ھەسسە كۆپ. بۇ خىل ئىپادىلەش ھەر قانداق تىلدا ئىستېمال قىلىنىدۇ. بۇ ھالەتتە مەنا مۇنداق بولىدۇ: ‹ئاللاھ تائالا دورىنى قوبۇل قىلىدىغان كېسەللىك چۈشەرسىلا دورىسىنىمۇ بىرگە چۈشۈرىدۇ›. دېمەك: ‹دورىنى قوبۇل قىلمايدىغان كېسەللىكلەر بۇنىڭ سىرتىدا›. بۇ خۇددى ئاللاھ تائالانىڭ ئاد قەۋمى ھەققىدە چۈشۈرگەن مۇنۇ ئايىتىگە ئوخشايدۇ: ﴿ئۇ (بوران) پەرۋەردىگارىنىڭ بىر ئەمرى بىلەن ھەممە نەرسىنى ھالاك قىلىدۇ﴾ [سۈرە ‹ئەھقاف› 25 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى] يەنى بوران بەربات بولۇشنى قوبۇل قىلىدىغان ھەر قانداق نەرسىنى بەربات قىلىدۇ... بۇنداق مىساللار كۆپ.

دۇنيادىكى زىتلىق (قارمۇقارشىلىقى) نى، ئۇلارنىڭ ئۆز ئارا قارشىلىق كۆرسىتىشىنى، بىر - بىرىنى يوقىتىشىنى، بىر بىرىنى بويسۇندۇرۇشىنى تەھلىل قىلىپ، تەپەككۇر قىلغان ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ قۇدرىتىنىڭ، ھېكمىتىنىڭ، يارىتىش جەريانىدىكى پۇختىلىقىنىڭ كامالەتكە يەتكەنلىكىنى بىلىدۇ... يەنە ئاللاھ تائالانىڭ تەربىيەتچىلىكتە، تەنھالىقتا، قەھرى - غەزەپتە يېگانە ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. بارلىق نەرسىلەر ئۇنىڭ قارشىسىدا (ئەكسىدە) بولىدۇ، دېمەك ئۇ يەككە يېگانە، ھەممىدىن بىھاجەت ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە نەرسە ئۇنىڭغا موھتاج...

بۇ ھەدىسلەردە مۇنداق بىرقانچە مەسىلە بايان قىلىنغان:

بىرى داۋالىنىشقا بۇيرۇق قىلىنغان، داۋالىنىش - تەۋەككۇلغا قارشى گەپ ئەمەس، بۇ خۇددى ئاچلىق، ئۇسسۇزلۇق، ئىسسىق، سوغۇقلارغا ئۇلارنىڭ ئەكسى بىلەن قارشى تۇرۇپ يوقاتقانغا ئوخشاشتۇر. تەۋھىدنىڭ ھەقىقتى پەقەت تەقدىردىمۇ، شەرىئەتتىمۇ بەلگىلەنگەن سەۋەب قىلىندىغان نەرسىلەرنىڭ سەۋەبلىرىنى بىۋاستە ئەمەلگە ئاشۇرۇش بىلەن تولۇقلىنىدۇ، ئۇ سەۋەبلەرگە سەل قاراش تەۋەككۇلنىڭ ئۆزىگە نۇقسان كەلتۈرىدۇ، ئاللاھنىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ ھېكمىتىگىمۇ ۋە بۇيرىقىنى ئىجرا قىلىشقىمۇ نۇقسان كەلتۈرىدۇ.

شەرىئەت تەكتلىگەن تەۋەككۇل ئەسلى مۇنداق: ‹بەندىگە دىندا ۋە دۇنيالىقىدا مەنپەئەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى ھاسىل قىلىش ۋە ئۇنىڭغا دىندا، دۇنياسىدا زىيان بولىدىغان نەرسىلەرنى يوقىتىش ھەققىدە چىن قەلبىدىن ئاللاھقا تايىنىش!›

ئەگەر بىر ئادەم ئاجىزلىق قىلىپ ‹سەۋەب قىلمايلا سىۋەتتە سۇ توختىتىمەن› دېسە دەل بىز يۇقىرىدا دېگەن تەۋەككۇلغا قارشى تۇرغان بولىدۇ. تەۋەككۇل قىلىپ ئاللاھقا تايىنىش ئۈچۈنمۇ چوقۇم سەۋەبلەرنى سۈرۈشتە قىلىپ ھەر ئىشقا لايىقىدا سەۋەب قىلماق لازىمدۇر. ئۇنداق بولمايدىكەن ئۇنداق ئادەملەر ئاللاھنىڭ ھېكمىتىگە، شەرىئەتكە ئىشەنمەيدىغان ئادەملەردۇر. بەندىنىڭ ئاجىزلىقى تەۋەككۇل ئەمەس، ئۇنىڭ تەۋەككۇلى ئاجىزلىق ئەمەس.

مەزكۇر ھەدىستە يەنە داۋالىنىشنى ئىنكار قىلغان كىشىلەرگە قاتتىق رەددىيە بار، ئۇلار (داۋالىنىشنى ئىنكار قىلغان كىشىلەر) مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر تەقدىردە شىپالىق پۈتۈلگەن بولسا داۋالىنىشنىڭ پايدىسى يوق، ئەگەر پۈتۈلمىگەن بولسا دېمەك ئۇ تەقدىر.

يەنە مۇنداق قارىشىدۇ: كېسەللىك ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن ھاسىل بولدى، ئاللاھنىڭ تەقدىرى قايتۇرۇلمايدۇ... بۇلارنىڭ يۇقىرىقى گېپى دەل سەھرالىق ئەرەبلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىغان سوئالىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتراپىدىكى بۈيۈك ساھابىلەر بۇنداق سوئالنى ھەرگىزمۇ سورىمايدۇ، چۈنكى ئۇلار ئاللاھنى، ئۇنىڭ ھېكمەتلىرىنى، سۈپەتلىرىنى ياخشى بىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېلىقى سەھرالىق ئەرەبلەرگە ئاجايىپ تولۇق، چۈشىنىشلىك يېتەرلىك جاۋاب بەردى... ئۇ مۇنداق دېدى: بۇ دورىلار، دەم سېلىشلار، ئالدىنى ئېلىشلار... ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن، ھېچقانداق نەرسە ئۇنىڭ تەقدىرى سىرتىدا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ بەلگىلىگەن تەقدىرى يەنە ئۇنىڭ تەقدىرى بىلەن قايتۇرىلىدۇ، بۇ قايتۇرۇش يەنە ئۇنىڭ تەقدىرىدۇر، ئۇنىڭ تەقدىرىدىن ھېچقانداق يول بىلەن چىقىپ كەتكىلى بولمايدۇ، بۇ خۇددى ئاچلىق، ئۇسسۇزلۇق، ئىسسىق، سوغۇق... قاتارلىق تەقدىرلەرنى ئۇلارنىڭ ئەكسى غىزالىنىش، سۇ ئىچىش، ئىسسىنىش، سالقىنداش قاتارلىق تەقدىرلەر

بىلەن قايتۇرغانغا ئوخشاش. ياكى دۈشمەننىڭ تاجاۋۇزچىلىق تەقدىرىنى ئۆزۈش قىلىش دېگەن تەقدىر بىلەن قايتۇرغانغا ئوخشاش...

دېمەك، توسقۇچى، توسۇلغۇچى، توسۇش ھەممىسى ئاللاھ تائالانىڭ تەقدىرىدۇر.

بۇ يەردە مۇنداق بىر سوئال قويىلىدۇ: يۇقىرىقى گەپ بويىچە بولغاندا مەنپەئەت كەلتۈرىدىغان ياكى زىياننى يوقىتىدىغان سەۋەبلەرنى ئىزدىمىسمۇ بولىدىكەن، چۈنكى مەنپەئەت ياكى زىيان تەقدىر قىلىنغان بولسا، ئۇ چوقۇم پەيدا بولىدۇ. تەقدىر قىلىنمىغان بولسا، ئۇنىڭ ۋۇجۇتقا كېلىشىگە ھېچقانداق يول يوق... مانا بۇ گەپ دىنىنى ۋە دۇنيالىقنى خاراپ قىلىدىغان گەپ، دۇنيانى بۇزىدىغان گەپ، بۇنى پەقەت ھەقنى توسىدىغان، ھەققە ھەقىقىي ئۆچ ئادەملەرلا دەيدۇ. بۇنداق ئادەملەر ھەقىقەتەن ئىگىلىرىنى توسۇش ئۈچۈن تەقدىرنى كۆتۈرۈپ چىقىدۇ، ئۇلارنىڭ كېيىپى قۇرئان كەرىمدىكى مۇشرىكلارنىڭ دېگەن مۇنۇ گېپىگە ئوخشايدۇ: ﴿مۇشرىكلار «ئەگەر ئاللاھ خالىسا ئىدى، بىز ۋە ئاتا بوۋىلىرىمىز شېرىك كەلتۈرمەيتتۇق ۋە ھېچ نەرسىنى ھارام قىلمايتتۇق» دەيدۇ﴾ [سۈرە «ئەنئام» 148 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ۋە ﴿مۇشرىكلار: «مۇبادا ئاللاھ خالىغان بولسا، بىز ۋە بىزنىڭ ئاتا بوۋىلىرىمىز ئاللاھنى قويۇپ ھېچ نەرسىگە ئىبادەت قىلمىغان بولاتتۇق.... دېدى﴾ [سۈرە «نەھل» 35 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى].

ئۇلار يۇقىرىقى گەپنى پەيغەمبەرلەرنىڭ ھۆججىتىنى توسۇش ۋە ئۇنىڭغا قارشى تۇرۇش ئۈچۈنلا دېگەن، ئۇلارنىڭ تەقدىرچىلىك سوئالىغا مۇنداق جاۋاب بېرىش ھەم مۇمكىن: ئاللاھ مۇنداق... مۇنداق... ئىشنى پالانى سەۋەب بىلەن تەقدىر قىلدى، ئەگەر سەۋەبنى مەيدانغا چىقىرالىساڭ تەقدىر قىلىنغان ئىش ھاسىل بولىدۇ، سەۋەب مەيدانغا كەلمىسە تەقدىر قىلىنغان ئىش ھاسىل بولمايدۇ... دېيىلسە، سەن ئۇنىڭ جاۋابىدا «سەۋەب تەقدىر قىلىنغان بولسا قىلىمەن، سەۋەب تەقدىر قىلىنمىغان بولسا قىلالمايمەن..» دەپلا تۇرساڭ بولامدۇ؟... ئى ئىنسان! بۇ گەپنى قۇلۇڭ، بالاڭ، ياكى

خىزمەتكارىڭ دېسە توغرا كۆرەمسەن؟ يەنى: سەن ئۆلارنى بىر ئىشقا بۇيرىساڭ ياكى توسساڭ، ئۇ خىلاپلىق قىلسا، سەن ئەگەر بۇنىمۇ تەقدىردىن كۆرسەڭ... ئۇنداقتا ـ ساڭا بويسۇنمىغانىنى ئەيىبلىمەسلىكىڭ، مېلىڭنى ئېلىپ، ئابرۇيىڭنى تۆكۈپ، ھەق ـ ھوقۇقلىرىڭنى زايا قىلسا، گەپ قىلماسلىقىڭ كېرەك! بۇنى قوبۇل قىلالامسەن؟ ئەگەر قوبۇل قىلالمىساڭ ئۇنداقتا ئاللاھنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى توسۇش (يوقىتىش) ئۈچۈن يۇقىرىدا دېگەن گېپىڭنى قانداقمۇ قوبۇل قىلغىلى بولسۇن؟!

ئىسرائىلىيات ھېكايەتلىرىدە مۇنداق دېيىلگەن: ئىبراھىم خەلىل ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: يارەب! كېسەللىك كىمدىن؟ ئاللاھ دېدى: مەندىن، ئىبراھىم دېدى: دورا كىمدىن؟ ئاللاھ دېدى: مەندىن، ئىبراھىم دېدى: ئۇنداقتا تېۋىپ نېمە ئىش قىلىدۇ؟ ئاللاھ دېدى: ئۇ دورا ئەۋەتىلگەن ئادەم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹ھەرقانداق كېسەللىكنىڭ دەۋاسى بار› دېگەن سۆزىدە كېسەلنىڭ ۋە تېۋىپنىڭ روھىنى كۈچلەندۈرۈش ۋە شۇ كېسەللىكنىڭ داۋاسىنى ئىزدەشكە ئىلھاملاندۇرۇش مەزمۇنىمۇ بار. چۈنكى كېسەل ئادەم كېسىلىگە شىپالىق دورىنىڭ بارلىقىنى بىلسە ئۇنىڭ قەلبى ئۈمىد روھىغا تولىدۇ، نا ئۈمىدلىك ھارارىتى پەسلەيدۇ، ئۈمىد ئىشىكلىرى ئېچىلىدۇ، ئۇ كېسەلنىڭ روھى كۈچلەنسە بەدەن تېمپېراتۇرىسى تەڭشىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ھايۋانىي، نەپسانىي ۋە تەبئىي روھلىرى كۈچلىنىدۇ. قاچانكى بۇ روھلار كۈچلەنسە شۇ روھلارنى كۆتۈرۈپ تۇرغان قۇۋۋەت ئاشىدۇ ـ دە، كېسەللىكنى قوغلاپ چىقىرىدۇ. شۇنىڭدەك تېۋىپ كېسەللىكنىڭ دورىسىنى بىلسە ئۇنى تېپىش ئۇنىڭغا ئاسانغا چۈشىدۇ.

بەدەن كېسەللىكلىرى قەلب كېسەللىكلىرىگە قارىتا بولىدۇ، ئاللاھ قەلبى كېسەللىكىدىن بىرنى بەرسە ئۇنىڭ ئەكسى بىلەن داۋالايدىغان شىپانىمۇ بىرگە بېرىدۇ.

ئەگەر كېسەل ئادەم شۇ شىپانى بىلسە ۋە ئىستېمال قىلسا، ئاندىن ئۇ دورا ئۇنىڭ قەلب كېسىلىگە مۇۋاپىق كەلسە، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئۇ ئادەم شۇ كېسەلدىن ساقىيىدۇ.

## قورساق ئېسلىپ كەتكۈدەك ھاجەتتىن تاشقىرى كۆپ يېيىشتىن پەرھىز قىلىش ۋە يېمەك ـ ئىچمەك قائىدە ـ قانۇنلىرىغا رىئايە قىلىش

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئادەم بالىسى قورساقتەك يامان قاچىنى تولدۇرمىدى، ئەسلىدە ئادەمگە ئۆرە تۇرغۇدەك نەچچە لوقما بولسىلا كۇپايە قىلاتتى، زادى يېگۈسى كەلسە قورساقنىڭ ئۈچتىن بىرىنى تائامغا، ئۈچتىن بىرىنى ئىچىملىككە، يەنە ئۈچتىن بىرىنى نەپەس ئېلىش ئۈچۈن بوش قويۇش لازىم».

****

كېسەللىك ئىككى خىل بولىدۇ:

بىرى ـ ماددىي كېسەللىك، بۇ بەدەندىكى مەلۇم ماددىنىڭ زىيادە بولۇپ كېتىشىدىن بولىدۇ. ئۇ زىيادە ماددا بەدەننىڭ تەبئىي ھەرىكەتلىرىگە زىيان سالىدۇ. بۇنداق كېسەللىكلەر ناھايىتى كۆپ.

بەدەندە مەلۇم ماددىنىڭ زىيادە كۆپىيىپ كېتىشىنىڭ ئاساسلىق سەۋەبلىرى: ئالدىنقىسى ھەزىم بولماي تۇرۇپ بەدەنگە كۆپلەپ تائام كىرگۈزۈش، بەدەنگە ئېھتىياجلىق مىقداردىن ئاشۇرۇۋېتىش، مەنپەئەتى ئاز، ھەزىم قىلىش قىيىن يېمەكلىكلەرنى يېيىش، تەركىبى تۈرلۈك بولغان ھەرخىل يېمەكلىكلەرنى كۆپ يېيىش... قاتارلىقلار.

ئەگەر بىر ئىنسان قورساقنى ئەنە شۇنداق يېمەكلىكلەرگە توشقۇزۇۋەتسە ۋە شۇنىڭغا ئادەتلەنسە ئۇ ئادەمدە ئاستا ئۆلۈم ياكى تويۇقسىز ئۆلۈمگە ئوخشاش تۈرلۈك كېسەللىكلەر پەيدا بولىدۇ.

ئەگەر يېمەكلىكلەر ئوتتۇراھال بولسا، ھاجەتكە چۇشلۇق يېسە، مىقدارى ۋە خارەكتېرى نورمال بولسا ـ ئۇنىڭ بەدەنگە بولىدىغان مەنپەئەتى كۆپ يېگەندىن زور دەرىجىدە ياخشى.

يېمەكلىك مەرتىۋىلىرى (دەرىجىللىرى) ئۈچ خىل بولىدۇ:

1 ـ ئېھتىياج مەرتىۋىسى.

2 ـ كۇپايىلىنىش مەرتىۋىسى.

3 ـ ئارتۇق يېۋېلىش مەرتىۋىسى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنسانغا ئۆزە تۇرغىدەك بىر نەچچە لوقما يېمەكلىكنىڭ كۇپايە قىلىدىغانلىقىنى، ئەگەر كۆپرەك يېمەكچى بولسا قورسىقىنىڭ ئۈچتىن بىرىگە يېيىش كېرەكلىكىنى، قالغان قىسمىنى ئىچىملىك ۋە نەپەسكە تەگدىن قالدۇرۇپ قويۇش كېرەكلىكىنى ئۇقتۇرغان قويدۇ. بۇ بەدەنگە ۋە قەلبكە ناھايىتى پايدىلىق. چۈنكى: ئەگەر قورساق يېمەكلىك بىلەن تولۇپ كەتسە سۇغا ئورۇن يوق، ئەگەر سۇنمۇ ئىچىۋەتسە نەپەس تارلىشىدۇ، چارچاش ۋە قىينىچىلىق ھېس قىلىدۇ. ئېغىر يۈكنى ئۆزىگە يۈكلىۋالغاندەك بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىرگە قەلب بۇزۇلىدۇ، بەدەن ئىبادەتكە سۇسلۇق قىلىدۇ، توقلۇقتىن كېلىپ چىققان ھاۋايى ـ ھەۋەس شەھۋەتلىرى قوزغىلىدۇ.

دائىم قورساقنى بەك تويغۇزۇۋېلىش قەلبكە ۋە بەدەنگە ناھايىتى زىيانلىق. ئەمما گاھىدا، بىرە ـ بىرە بولۇپ قالسا كېرەك يوق. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇزۇرىدا سۈتنى شۇنداق بىر ئىچتىكى ئاخىرى «ئۆزلىرىنى ھەق بىلەن ئەۋەتكەن ئاللاھ بىلەن قەسەمكى ئەمدى ئىچىدىغان يەر يوق» دېدى. باشقا ساھابىلەرمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇزۇرىدا نەچچە رەت تويغىدەك تاماق يېيىشتى.

مولچىلىق بولدى دەپ ھەددىدىن زىيادە كۆپ يەۋېلىش قۇۋۋەتنى ۋە بەدەننى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، بەدەننىڭ كۈچلىنىشى ئۇ بەدەننىڭ يېمەكلىكنى كۆپ يېيىش بىلەن ئەمەس، ئۇنى قوبۇل قىلىش مىقدارى بىلەن بولىدۇ. ئىنساندا تۇپراق، ھاۋا، سۇ تەقسىماتى بولغاچقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەدەننى تاماق، سۇ، نەپەس دەپ ئۈچكە بۆلدى.

ئەگەر ئادەمدە يەنە ئوت قىسمىمۇ بار ئۇنىڭ نىسىۋىسى قېنى؟ دېيىلسە جاۋاب شۇكى: تىۋىپلار بۇ مەسىلە ھەققىدە توختالغان، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى مۇنداق قارايدۇ: «بەدەندە ھەقىقەتەن ئوت ماددىسى بار، ئۇ بەدەننىڭ بىر تەركىۋى ۋە ئاساسى». بۇ ھەقتە ھەقىقىي ئەقىللىق تىۋىپلار، ئۇلار بىلەن مۇنازىرە قىلىشىپ دەيدۇكى: «بەدەندە ئوت ماددىسى ئەسلا يوق!» بۇنىڭ دەلىلى:

1 ـ بەدەندە ھەقىقەتەن ئوت ماددىسى بار، ئۇ بەدەننىڭ بىر تەركىۋى ۋە ئاساسي دېيىلسە، ئوت قىسمىنى بوشلۇقتىن چۈشۈپ، سۇ ۋە تۇپراق قىسمىغا ئارىلاشتى دېيىشكە ياكى ئۆزلىكىدىن كۆپىيىپ مۇرەككەپ بولىدۇ دېيىشكە توغرا كېلىدۇ. ئالدىنقىسى ئىككى يول بىلەن ئەمەلىيەتتىن يىراق: بىرىنچى ـ ئوتنىڭ تەبىئىتى يۇقىرىغا ئۆرلەش، ئەگەر ئۇنى چۈشتى دېيىلسە ئۇنى ئۆز مەركىزىدىن زېمىنغا مەجبۇرى چۈشۈرىلگەن، دېيىشكە توغرا كېلىدۇ. ئىككىنچى ـ ئوت قىسمىنىڭ چۈشىشى ئۈچۈن ھەددىدىن زىيادە سوغۇق بولغان ‹زەمھەرىير› پىلانىتى (پىلوتون) دىن ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ، بىز بۇ ئالەمدە كۆرىمىزكى بۈيۈك ئوتلارنى ئازغىنە سۇ بىلەن ئۆچۈرگىلى بولىدۇ، بىز دەۋاتقان ئەشۇ كىچىككىنە ئوت قىسمى ‹زەمھەرىير› دەك سوغۇق پىلانىتىدىن ئۆتسە ئەلۋەتتە ئۆچۈپ قالىدۇ.

ئەمما كېيىنكىسى (ئوت مۇشۇ يەردە ئۆزلىكىدىن مۇرەككەپ بولۇپ مەيدانغا كەلدى دېيىش) تېخىمۇ ئەقىلدىن يىراق!

چۈنكى ھاياتلىقنىڭ ئاساسى تۆت خىل ماددا بولغاچقا ئوتقا ئايلىنىدىغان جىسىم ئوتقا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى يا تۇپراق، ياكى سۇ ۋە ياكى ھاۋا بولىدۇ. ئوت پەيدا بولىدىغان جىسىم چوقۇمكى يۇقىرىقى ئۈچ خىل (ئوتتىن باشقا) جىسىملارغا ئارىلاشقان بولىدۇ. ئوت بولمايدىغان جىسىم ئوت ئەمەس جىسىملارغا ئارىلاشسا ياكى ئۇ جىسىملارنىڭ بىرەرسىگە ئارىلاشسا ئۇ جىسىم ھەرگىزمۇ ئوت بولالمايدۇ. چۈنكى ئۇ ئۆزى ئوت ئەمەس، ئۇ ئارىلاشقان جىسىملار سوغۇق، ئۇ قانداق ئوتقا ئايلىنىدۇ؟

ئەگەردە ئۆزئارا ئارىلىشىپ ئەشۇ جىسىملارنى ئوتقا ئايلاندۇرۇۋېتىدىغان ئوت پارچىلىرى نېمە ئۈچۈن يوق؟ دېيىلسە، جاۋاب: ئوت پارچىلىرىنىڭ ھاسىل بولۇشى ھەققىدىكى جاۋابىمىز دەسلەپكى گېپىمىزگە ئوخشاش.

يەنە: ھاكقا سۇ قويۇلسا ئۇنىڭدىن ئوت ئايرىلىپ چىقامدىغۇ؟ ۋە يەنە كىرىستال كۆن نۇرىغا تۇتۇلسا ئوت كۆرۈنىدىغۇ؟ تاشنى تۆمۈرگە سۈركىسەك ئوت پەيدا بولىدىغۇ؟ مۇشۇ ئوتلارنىڭ ھەممىسى ئارىلاشقاندىن كېيىن پەيدا بولىدىغۇ؟ مانا بۇ بىرىنچى قېتىمدا قارار

قىلغان سەپسەتەڭلارنى بىكار قىلىدۇ... دېيىلسە، جاۋاب: بىز قاتتىق سۈركىلىشتىن ئوت پەيدا بولىدىغانلىقنى ئىنكار قىلمايمىز، خۇددى تاشنى تۆمۈرگە سۈركىگەندەك، ياكى كۈن نۇرىنى قىزىتىپ ئوت چىقارغاندەك. لېكىن بىز دەۋاتقان نەرسە ئۈسۈملۈك ۋە (سۈزلەيدىغان ياكى سۈزلىمەيدىغان) ھايۋاناتلاردىكى مەسىلە. چۈنكى ئۇلار تېنىدە ئوت پەيدا قىلىدىغان سۈركىلىش يوق، ياكى كرىستاللىغا ئوخشاش ساپلىق، پارقىراقلىق يوق. ئۇنىڭ ئۈستىگە كۈن نۇرى ئۇلارنىڭ سىرتىغىلا چۈشىدۇ، ئۇلارنىڭ ئىچىگە ئۆتكەن نۇر ئوت چىقىرالامدۇ؟

2 ـ تىۋىپلار ھاراقنىڭ تەبىئي ھالدا قىزىقلىقنى بىردەك ئېتىراپ قىلىدۇ، ئەگەر ھاراقدىكى قىزىقلىق ئوت جىسىمنىڭ سەۋەبىدىن دەپ قارالسا تولىمۇ بىمەنىلىك بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭدىكى ئوت قىسمى ناھايىتى ئاز بولىدۇ، ئاساسلىق قىسمى سۇ بولغان نەرسىدە ئوت قىسىم قانداق قىلىپ ئۆچمەي ئۇزاق زامانلارغىچە تۇرالايدۇ؟ شۇنچە زور ئوتلارنى ئازراقلا سۇ بىلەن ئۆچۈرەلەيدىغان تۇرساق؟!

3 ـ جانلىقلاردا ھەقىقەتەن ئوت خىلتى بار دېيىلسە ئۇلاردىكى سۇ خىلتلىرى ئۇلارنى مەغلۇپ قىلغان، ئوت خىلتلىرى قوغلانغان بولاتتى.

تەبىئەت ۋە خىلتلارنىڭ ئۆز ئارا غالىپ كېلىدىغانلىقى ۋە مەغلۇپ تەبىئەتنىڭ غالىپ تەبىئەتكە ئۆزگىرىپ كېتىدىغانلىقى ھەممىگە مەلۇم، بۇ ھالدا ئازغىنەڭ ئوت خىلتلىرىنىڭ ئۆزىدىن كۆپ بولغان ۋە ئەكسى بولغان سۇ خىلتلىرىغا ئايلىنىپ كېتىشى زۆرۈر بولىدۇ.

4 ـ ئاللاھ تائالا ئۆز كىتابىدا ئىنسانىنىڭ يارالمىش ۋەقەلىكىنى بىر قانچە جايلاردا تىلغا ئالىدۇ، بەزى يەرلەردە ئۇنى (ئىنساننى) سۇدىن ياراتقانلىقنى، بەزى يەرلەردە تۇپىدىن ياراتقانلىقنى ۋە بەزى جايلاردا ئۇ ئىككىسىنىڭ مۇرەككەپلىكىدىن (لايدىن) ياراتقانلىقنى، يەنە بەزى جايلاردا جىرىڭلاپ تۇرغان سېغىز لايدىن ياراتقانلىقنى خەۋەر قىلىدۇ. جىرىڭلاپ تۇرغان سېغىز لاي ئۇ كۈن نۇرى ۋە شامالدا كۇزىدەك بولۇپ كەتكەن لايدۇر. ئەمما ئاللاھ تائالا بىرمۇ جايدا

ئىنساننى ئوتتىن ياراتقانلىقىنى ئېيتمايدۇ. بەلكى ئۇنى (ئوتنى) ئىسسىقلىقنىڭ خۇسۇسىيىتى قىلدى. «سەھىھ مۇسلىم» دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەرىشتىلەر نۇردىن يارىتىلغان، ئىبلىس يالتىراپ تۇرغان ئوتدىن يارىتىلغان، ئادەم سىلەرگە دېيىلگەن نەرسە (توپا) دىن يارىتىلغان». [7420 - ھەدىس]

بىزگە دېيىلگەن (سۈپەتلەنگەن) نەرسە قۇرئان كەرىمدە ناھايىتى ئوچۇقتۇر، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئىنساننى ئوتتىن ياراتقان ياكى ئۇنىڭ خىلىتلىرىدا ئوت بار دەپ سۈپەتلىمىدى.

5 - جانلىقلاردا ئوت ماددىسى بار دېگۈچىلەرنىڭ ئەڭ چوڭ دەلىلى:

جانلىقلار بەدىنىدىكى ھارارەت ئۇلارنىڭ ئوت بۆلىكىگە دەلىلدۇر. ئۇلارنىڭ بۇ گېپى ئاساسسىز! چۈنكى ھارارەتنىڭ سەۋەبلىرى ئوتتىنمۇ ئومۇمىراق... قارىمامسىز! ھارارەت گاھىدا ئوتتىن - گاھىدا ھەرىكەتتىن، گاھىدا كۈن نۇرىدىن، گاھىدا ھاۋانىڭ قىزىقلىقىدىن، گاھىدا ئوتقا يېقىن تۇرغاندىن بولىدۇ. بۇ يەنە ھاۋانىڭ قىزىقلىقى ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ، يەنە باشقا سەۋەبلەرمۇ بار... ھارارەتنى ئوت پەيدا قىلىدۇ دېيىش كەتمەيدۇ.

ئوتنىڭ ئىگىلىرى (جانلىقلاردا ئوت ماددىسى بار دېگۈچىلەر) مۇنداق دەيدۇ:

سۇ بىلەن تۇپراق ئارىلاشسا ئۇ ئىككىسىنى پىشۇرىدىغان ۋە ئارىلاشتۇرىدىغان ھارارەت بولمىسا بولمايدۇ، ئۇنداق بولمىغاندا تۇپراق بىلەن سۇ بىرلەشمەيدۇ، ئارىلاشمايدۇ. شۇڭا بىرتال ئۇرۇقنى ھاۋامۇ، كۈن نۇرىمۇ تەگمەيدىغان لايغا تاشلاپ قويساق ئۇ ئۇرۇق بۇزۇلىدۇ.

مۇرەككەپ (باشقا نەرسىدىن تەركىپ تاپقان) جىسىمدا چوقۇم تەبىئىي ھالدا جىسىملار ئارىسىنى ھىملاشتۇرىدىغان، بىرىكتۈرىدىغان ماددا ھاسىل بولىدۇ، ياكى بولمايدۇ، ھاسىل بولسا ئۇ ئوت، ھاسىل بولمىسا ئۇ مۇرەككەپ جىسىم، قىزىمايدۇ ۋە ئۆز ئارا بىرىكمەيدۇ. ئەگەر قىزىسىمۇ ۋاقىتلىق قىزىيدۇ، ۋاقىتلىق قىزىش تۈگىگەندىن كېيىن ئۇ نەرسىنىڭ تەبىئىتىدە ۋە خارەكتېرىتىدە قىزىقلىق قالمايدۇ،

ھەمدە مۇتلەق سوغۇق بولىدۇ، لېكىن يېمەكلىك ۋە دورىلاردا تەبئىي ئىسسىق نەرسىلەر بار، دېمەك ئۇنىڭدا ھارارەت بار چۈنكى ئۇنىڭ ماھىيىتى ئوت.

ئۇلار يەنە مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر بەدەندە قىزىتىدىغان جۇزئى بولمىسا بەدەن چوقۇمكى ناھايىتى سوغۇق بولىدۇ، چۈنكى تەبئەت سوغۇقنى تەقەززا قىلسا، يارەدەمچى ۋە قارشىلاشقۇچىدىن خالى بولسا ئۇ ھالدا سوغۇق ناھايىتى يۇقىرى پەللىگە چىققان بولىدۇ، ئەگەر شۇنداق بولسا بەدەن سوغۇقنى سەزمەيدۇ. چۈنكى ئۇزۇلمەي بولىۋاتقان سوغۇق يۇقىرى پەللىگە چىقسا تەن بىلەن ئوخشاش بولۇپ كېتىدۇ. بىر شەيئى ئۆزىگە ئوخشاش شەيئىگە تەسىر قىلمايدۇ، تەسىر قىلمىسا ھېس قىلمايدۇ، ھېس قىلمىسا ئاغرىمايدۇ. ئەگەر سوغۇق تەن بىلەن ئوخشاش بولمىسا تەسىر قىلىشى تۇرغانلا گەپ، ئەگەر بەدەندە بەدەننى قىزىتقۇچى جۇزئى بولمىسا بەدەن سوغۇقنى سەزمەيتتى ۋە ئاغرىمايتتى.

ئۇلار يەنە مۇنداق دەيدۇ:

سىلەرنىڭ دەلىلىڭلار: ئەشۇ مۇرەككەپ ماددىلاردىكى ئوت بار جۇزئىلەر ئۆز ھالى ۋە ئوت تەبئىتى بىلەن قالىدۇ دېگۈچىلەرنىڭ سۆزىنى بىكار قىلىدۇ، بىز ئۇنداق دېمەيمىز، بىز دەيمىز: مۇرەككەپ ماددىلار مۇرەككەپ بولغاندا ئوتنىڭ شەكىل ئالاھىدىلىكى يوقىلىدۇ.

يۇقىرىقىلارغا مۇنداق جاۋاب بېرىلىدۇ: تۇپراق، سۇ، ھاۋا ئارىلاشسا ئۇلارنى بىرىكتۈرىدىغان پىشۇرىدىغان ھارارەت قۇياش ۋە باشقا پىلانىتلارنىڭ ھارارىتىدۇر، ئاندىن بۇ مۇرەككەپ جىسىم پىشىپ يېتىلگەندە مەيلى ئۆسۈملۈك، مەيلى ھايۋان، مەيلى تاغ جىنىسلىرى بولسۇن ئىسسىقلىق ۋاستىسى بىلەن مۇرەككەپ شەكىلنى قوبۇل قىلىشقا تەييار بولىدۇ. ئۇنداقتا شۇ مۇرەككەپ جىسىمدىكى ھارارەت ۋە ئىسسىقلىق ـ جىسىملار مۇرەككەپ بولغان چاغدا ئاللاھ تائالا پەيدا قىلىدىغان خۇسۇسىيەت ۋە قۇۋۋەت سەۋەبىدىن بولۇپ ھەقىقي ئوتنىڭ تەركىۋى قىسمى ئەمەس دېيىشكە نېمە توسقۇنلۇق قىلىدۇ؟

ئەمما بەدەننىڭ سوغۇقنى ھېس قىلىشىغا كەلسەك:

بەدەننىڭ سوغۇقنى ھېس قىلىشى بەدەندە ئىسسىقلىق ۋە ھارارەتنىڭ بارلىقىنى بىلدۈرىدۇ، بۇنى كىممۇ ئىنكار قىلسۇن؟ لېكىن بەدەننى قىزىتقۇچى چوقۇم ئوت دېيىشكە نىمە ئاساس بار؟ گەرچە ھەرقانداق ئوت قىزىتسىمۇ بۇ مەسىلىنىڭ ھەممە تەرىپىنى تولۇق يورۇتۇپ بېرەلمەيدۇ. بەلكى ئۇنىڭ ئەكسىچە ‹ئوت قىزىتقۇچىلار جۈملىسىدىندۇر›.

يەنە: ‹ماددىلار مۇرەككەپ بولغاندا ئوتنىڭ شەكىل ئالاھىدىلىكى يوقىلىدۇ› دېگەن گەپكە كەلسەك : بۇ سۆزنىڭ خاتالىقىغا مۇسۇلمان پەلسەپەچىلەرنىڭ پېشۋاسى ئىبنى سىنا ئۆزىنىڭ ‹شىفا› ناملىق كىتابىدا بايان بەردى ۋە مۇرەككەپ ھالەتلەردىمۇ ھەر بىر ماددا ئۆز ھالىتىدە قالىدىغانلىقىنى (باشقا كۆپىچىلىك تىۋىپلارغا ئوخشاش) ئىسپاتلىدى.

****

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېسەل داۋالىشى ئۈچ خىل

1 ـ تەبىئى دورىلار بىلەن داۋالاش.

2 ـ ئىلاھىي دورىلار بىلەن داۋالاش.

3 ـ ئۇ ئىككىسىنى بىرلەشتۈرۈپ داۋالاش.

بىز تۆۋەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى مەزكۇر ئۈچ تۈرلۈك سوۋغاتلىرىنى بايان قىلىمىز، گەپنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆيەتلىگەن ۋە ئىشلەتكەن تەبىئى دورىلىرىدىن باشلايمىز. ئاندىن ئىلاھىي دورىلارنى، ئاندىن مۇرەككەپ دورىلارنى بايان قىلىمىز. بۇ شۇنىڭغا ئىشارەتكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتكە باشلىغۇچى، ئاللاھقا ۋە جەننەتكە چاقىرغۇچى، ئاللاھنى تونۇتقۇچى ۋە ئۈممەتكە ئاللاھ رازى بولىدىغان ئىشلارنى بايان قىلغۇچى ۋە ئۇنىڭغا بۇيرىغۇچى ۋە ئۇلارنى توسقۇچى شۇنداقلا ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ ئۈممىتىنىڭ ۋەقەلىرىنى، ئەھۋاللىرىنى، دۇنيانىڭ يارىلىش خەۋەرلىرىنى، باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىش ئىشلىرىنى خەۋەر قىلغۇچى، ئىنسان نەپسىنىڭ شەقاۋىتى ۋە بەخت ـ سائادىتىنى كۆرسەتكۈچى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلدى.

بــەدەننى داۋالاش ئۇنـــىڭ (پــەيغەمبەر ئەلەيھىسســالامنىڭ) شــەرىئىتىنىڭ تولۇقلىمىســىدۇر. بــەدەننى داۋالاش باشــقا مەقســەت ئۈچۈنـدۇر، يـەنى ھاجـەت چۈشكەندە ئىستېمال قىلىـنىدۇ، بـھاجـەت بولـۇش ئىمكـانىيىتى بولسـىلا پۈتۈن ھىممـەت ۋە غـەيرەتنى قـەلب ۋە روھلارنى داۋالاشقا، قـەلب ۋە روھلارنىڭ سالامەتلىكىنى ئاسراشقا، بار كېسەللىكلەرنى يوقىتىپ، بولغۇسى كېسەللىكلەرنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا يۈزلىنىش - بۇ بىرىنچى ۋە ئەسلى مەقسەتتۇر.

قەلبنى ساقايتماي تۇرۇپ بەدەننى ساقايتىش مەنپەئەتسىز بىر ئىشـتۇر. قـەلب ياخشىلانسا جىسـمانى كېسـەللىكلەر ئانچـە چـوڭ زىيانلارنى سالالمايدۇ. قـەلبى ساق بولغـان جىسـمانى كېسـەللىك - يوقىلىدىغــان كېســەللىكتۇر.. ئۇنــىڭ ئــارقىدىن تولــۇق، دائىملىــق مەنپەئەت كېلىدۇ.

# بىرىنچى بۆلۈم

## تەبئىي دورىلار بىلەن داۋالاش

### 1 . تەپ (بەزگەك) كېسىلىنى داۋالاش ھەققىدە

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «تەپ ياكى تەپنىڭ قىزىقلىرى جەھەننەمنىڭ قىزىقلىقىدىندۇر، ئۇنى سۇ بىلەن سوۋۇتۇڭلار». [بۇخارى 5723 ـ، مۇسلىم 5716 ـ ھەدىس]

كۆپلىگەن تىۋىپلارغا بۇ ھەدىس مۇجمەل چۈشىنىكسىز تۇيۇلىدۇ ۋە بۇ ھەدىسنى تەپ كېسىلىگە ۋە ئۇنى داۋالاشقا قارىمۇقارشى ھەدىس دەپ چۈشىنىدۇ. بىز ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن بۇ ھەدىسنىڭ مەقسىتىنى ۋە ئەھكاملىرىنى بايان قىلىمىز: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىتابى ئىككى تۈرلۈك: بىرى ـ پۈتۈن زېمىن خەلقىگە ئام (ئومۇم)، يەنە بىرى ـ بەزى كىشىلەرگە خاس. ئىككىنچى تۈرلۈك خىتابنىڭ مىسالى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدىنە ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى كىشىلەرگە قىلغان مۇنۇ خىتابى: ‹قىبلىگە قاراپ ياكى ئارقاڭلارنى قىلىپ چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلماڭلار، لېكىن شەرققە ياكى غەربكە قاراڭلار›. [بۇخارى 394 ـ، مۇسلىم 608] بۇ خىتاب مەشرىق، مەغرىب، ئىراق ئەھلىگە قىلىنغان خىتاب ئەمەس.

يەنە بىر مىسالى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹مەغرىب بىلەن مەشرىق ئارىلىقى قىبلە›. [تىرمىزى 342 ـ ، 344 ـ ھەدىس] دېگەن سۆزىدۇر.

يۇقىرىقى قائىدە ياخشى چۈشىنىلسە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹تەپ› ھەققىدىكى ھەدىسى ياخشى چۈشىنىلىدۇ. ئۇ ھەدىس ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى كىشىلەرگە قارىتىلغان، چۈنكى ئەينى ۋاقىتتا ئۇلار

يولۇققان بەزگەك (تەپ) قۇياشنىڭ قاتتىق ھارارىتىدىن پەيدا بولغان، ھەر كۈنى ئۇچراپ تۇرىدىغان تۇيۇقسىز يولىقىدىغان بىر تۇرلۇك بەزگەك ئىدى. ئۇ خىل بەزگەككە سوغۇق سۇ پايدا قىلىدۇ، ئىچىسىمۇ، يۇيۇنسىمۇ بولىۋېرىدۇ. بەزگەك بىرخىل ئالاھىدە ھارارەت بولۇپ، يۈرەك ھارارەتتىن يالقۇنجايدۇ. بۇ خىل بەزگەك يۈرەكتىن قان ۋە روھنىڭ ۋاستىسى بىلەن قان تومۇرلار ئارقىلىق ھەممە بەدەنگە تارايدۇ، پۈتۈن بەدەن ئوت ـ كاۋاپ بولۇپ تەبىئى ھەرىكەتلەرگە ئېغىر زىيان يېتىدۇ.

بەزگەك (تەپ) ئىككى قىسىم بولىدۇ: بىرى - ‹تاسادىپىي بەزگەك›. بۇ ئاساسەن: ئىششىق، ئۆسمە ياكى ھەرىكەت ۋە ياكى ئىسسىق ئۆتۈپ كېتىش... قاتارلىق سەۋەبلەردىن پەيدا بولىدۇ. يەنە بىرى - ‹كېسەللىك بەزگەك›. بۇ ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ، بۇنداق بەزگەك ئاساسەن تۈنجى ماددىدا بولىدۇ، ئاندىن پۈتۈن بەدەننى قىزىتىدۇ. ئەگەر ئۇ قىزىتما روھقا مۇناسىۋەتلىك بولسا ئۇنى ‹بىر كۈنلۈك بەزگەك› دېيىلىدۇ، چۈنكى ئۇ كۆپۈنچە ھاللاردا بىر كۈندە ساقىيىدۇ، ئۇزاق بولسا ئۈچ كۈن كېتىدۇ. ئەگەر قىزىتما ئارىلاشمىغا مۇناسىۋەتلىك بولسا ئۇنى ‹چىرىتما بەزگەك› دېيىلىدۇ. ئۇ تۆت خىل: سەپرادىن، سەۋدادىن، قاندىن، بەلغەمدىن. ئەگەر مۇستەھكەم ئەسلى ئەزالارغا مۇناسىۋەتلىك بولسا ئۇنى ‹ئىنچىكە بەزگەك› دەيمىز. بۇخىل بەزگەك (قىزىتما) نىڭ تۈرلىرى ناھايىتى كۆپ.

بەدەن گاھىدا قىزىتمىدىن دورا ئارقىلىق ئېرىشەلمەيدىغان مەنپەئەتلەرگە ئېرىشىدۇ. كۆپ ھاللاردا قىسقا بەزگەك (بىر كۈنلۈك بەزگەك) ۋە چىرىتما بەزگەكلەر بۇزۇق ماددىلارنىڭ پىشىپ تەييار بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. ئەگەر شۇ خىل بەزگەك بولمىسا ئۇ ماددىلار ئېغىز ئېلىپ تەييار بولمايدۇ، ئۇ بەزگەكلەر (قىزىتمىلار) يەنە دورا ئارقىلىق ئاچقىلى بولمايدىغان توسالغۇلارنىمۇ ئاچىدۇ. يېڭى ـ كونا كۆز ئاغرىقلىرىمۇ ھەيران قالارلىق سۈرئەتتە ساقىيىدۇ. ئۇ (بەزگەك) يەنە پالەچ، يۈز نېرۋا پالەچ، تومۇرغا قان توشۇپ قالغان سەۋەبتىن تارتىشىپ قېلىش... قاتارلىق ئارتۇق، بۇزۇق ماددىلار سەۋەبىدىن كېلىپ چىققان كېسەللەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

بەزى پىشقەدەم تىۋىپلار ماڭا مۇنداق دېدى: كۆپىنچە كىسەللەر قىزىسا ساقايغاندەك خوشال بولىمىز، قىزىتما دورا ئىچكەندىن كۆپ ياخشى، ئۇ ئىنسانغا زىيانلىق ئاربلاشما ۋە بۇزۇق ماددىلارنى پىشۇرىدۇ. شۇ خىل ماددىلار پىشىپ دورىغا ئۇدۇل كەلسە ئۇ ماددىلار بەدەندىن چىقىپ كېتىشكە تەييار بولىدۇ، چىقىپلا كەتسە شىپالىق دېگەن شۇ! يۇقىرىقىلارنى ياخشى چۈشەنگەندىن كېيىن مۇنداق دېيىشىمىز مۇمكىن:

يۇقىرىقى ھەدىستىكى قىزىتما «تاسادىپىي قىزىتما» (بەزگەك) بولۇپ، ئۇ سوغۇق سۇغا چۆمۈلۈش ياكى تۇڭلىتىلغان سوغۇق سۇنى ئىچىش ئارقىلىق مەلۇم جايلاردا يوقىلىدۇ. ئۇ خىل كىسەل باشقا خىل داۋالانمىسىمۇ بولىدۇ. ئۇ پەقەت خارەكتېرىدىكى روھقا مۇناسىۋەتلىك قىزىتما بولۇپ سوغۇق ھالەتكە ئۇچرىسىلا ساقىيىپ، ھارارەت پەسلەيدۇ. بىرەر خىل ماددىنى چىقىرىشقا ياكى پىشۇرۇشقا ئېھتىياج بولمايدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن ھەدىستە دېيىلگەن قىزىتمىنى بارلىق قىزىتمىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ دېسىمۇ بولىدۇ:

تىۋىپلارنىڭ پىشقەدىمى جالىنۇس: قىزىتمىغا سوغۇق سۇنىڭ پايدا قىلىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىپ «ساقىيىش ھىيلىسى» دېگەن كىتابىنىڭ 10 ـ ماقالىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر كىسەل ياش بولسا، بەك ئورۇق بولمىسا، بەدەنلىرى چىڭ بولسا، ھاۋا ئەڭ ئىسسىق ۋاقىتتا، قىزىتما پەللىسىگە چىققاندا سۇنى ئىستېمال قىلسا ئەلۋەتتە پايدا قىلىدۇ. لېكىن بەدەندە ئىششىق بولماسلىقى، سوغۇق سۇ بىلەن يۇيۇنمىغان بولۇشى، يا سۇ ئۈزمىگەن بولۇشى كېرەك. شۇنداق بولغاندا ئىككىلەنمەستىن سۇ ئىستېمال قىلىشقا بۇيرۇيمىز.

ئىمام رازى ئۆزىنىڭ «تەپسىر كەبىر» دېگەن كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: كۈچلۈك قۇۋۋەت بولسا، قىزىتما پەللىسىگە يەتسە، پىشقانلىقى ئېنىق بولسا، قورساقتا ئىششىق ياكى جاراھەت بولمىسا سوغۇق سۇنى ئىچىش مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر كىسەل كىچىك بالا ياكى قېرى ئادەم بولمىسا، ھاۋا ئىسسىق بولسا، بەدەن سىرتىدىن سۇ ئىشلىتىشكە ئادەتلەنگەن بولسا ئۇنىڭ سوغۇق سۇ ئىچىشىگە رۇخسەت قىلىنىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹قىزىتما (بەزگەك) دوزاخنىڭ قىزىقلىرىدىن› دېگەن سۆزىنىڭ ئىككى ئېھتىماللىقى بار:

بىرى - ئۇ ئاللاھ تائالا بەندىلەرگە كۆرسىتىپ ئىبرەت قىلىش ئۈچۈن دوزاخدىن ئۇلگە خارەكتېرلىك ئېلىپ چىققان ئوت بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ مەيدانغا كېلىشىنى مەلۇم سەۋەبلەرگە باغلاپ قويغان... خۇددى روھلۇق بولۇش، خۇشاللىق ۋە لەززەتنى جەننەتتىن ئېلىپ چىققاندەك... ئاللاھ تائالا بۇ خوشاللىق ۋە لەززەتلەرنى مۇشۇ دۇنيادا ئىبرەت ۋە دەلىل قىلىپ، مەيدانغا كەلتۈرۈش سەۋەبلىرى ھازىر بولغاندا مەيدانغا كەلتۈرۈشنى تەقدىر قىلدى.

ئىككىنچىسى - بۇ سۆزدە ئوخشىتىش بار... قىزىتمىنىڭ قاتتىقلىقنى دوزاخنىڭ قىزىقلىقىغا ئوخشىتىلغان بولۇپ، بۇ دۇزاخ ئازابىنىڭ قاتتىقلىقىغا، بۇ ئوتقا يېقىن كەلگەن ئادەمنىڭ ئاپەتكە يولۇقىدىغانلىقىغا ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈندۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹سۇ بىلەن› دېگەن سۆزىنىڭمۇ ئىككى خىل ئېھتىماللىقى بار:

بىرى - ‹ھەرقانداق سۇ› بۇ توغرا تەرەپ.

يەنە بىرى - ‹زەمزەم سۈيى›.

ئىككىنچى پىكىردىكىلەر ‹سەھىھ بوخارى› دىكى ئەبۇ جەمرە نەسر ئىبنى ئىمران رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىنى دەلىل قىلىشىدۇ، ئۇ (ئەبۇ جەمرە) مۇنداق دەيدۇ: مەن ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن مەككىدە ئولتۇراتتىم، تويۇقسىز مېنى قىزىتما تۇتتى. ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ماڭا: زەمزەم سۈيى بىلەن ئۆزىڭنى يۇيۇۋەت! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹قىزىتما جەھەننەمنىڭ قىزىقلىرىدىن بولۇپ ئۇنى سۇ بىلەن (ياكى زەمزەم سۈيى بىلەن) سوۋۇتۇڭلار› دېگەن دېدى. [بۇخارى **3261** - ھەدىس]

بۇ ھەدىستە رىۋايەتچى سۇ بىلەن ياكى زەمزەم سۈيى بىلەن دەپ ئىككى خىل ئىبارىنىڭ بىرىنى جەزىملەشتۈرەلمىگەن، ئەگەر زەمزەمگە جەزىملەشتۈرسە بۇ ھەدىس مەككە خەلقىگىلا خاس بولاتتى، باشقىلارغا قانداقلا سۇ بولسا بولۇۋېرەتتى.

بۇ ھەدىسىدە يەنە بىر ئىختىلاپ بار: پەيغەمبىرىمىزنىڭ ‹سۇ بىلەن› دېگىنى ‹سۈنى ئىستېمال قىلىپ› دېگىنىمۇ ياكى ‹سۈنى سەدىقە قىلىپ› دېگىنىمۇ؟ بۇنىڭدىمۇ ئىككى خىل كۆز قاراش بار:

توغرىسى: سۈنى ئىستېمال قىلىش.

گۇمانىمچە: ‹سۇ بىلەن› دېگىنى ‹سۈنى سەدىقە قىلىپ› دېگىنى دەپ قارىغانلارغا قىزىتمىغا سۇ ئىشلىتىش مەسىلىسى مۈجمەل تۇيۇلۇپ، ھەدىسنىڭ ھەقىقىي سەۋەبىنى چۈشەنمەي، رەت قىلاي دېسە ئېتىقادقا خىلاپ، شۇڭا ئۇنى ئۆزلىرىچە ‹سەدىقە› تەرەپكە بۇرىغان گەپ.

ئەمما ئۇلارنىڭ گېپىنىڭ يەنە بىر تەرەپتىن ئاساسىي بار. چۈنكى مۇكاپات ـ قىلغان ئىشقا قارىتا بولىدۇ. ئۇ (كېسەل) ـ ئۇسسۇزلارنىڭ يالقۇنجاپ تۇرغان ئۇسسۇزلۇقىنى مۇزدەك سۇ بىلەن پەسەيتسە ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ قىزىتمىسىنىڭ يالقۇنجاپ تۇرغان ئوتىنى پەسەيتىدۇ.

خۇلاسىلانغاندا: بۇ ھەدىستىكى ‹سۇ بىلەن› دىگىنى ‹سۈنى ئىستېمال قىلىپ› دىگىنىدۇر.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر بىرىڭلار قىزىپ قالسا ئۇنىڭغا ئۈچ كېچە سەھەردە سوغۇق سۇ سېپىڭلار» [مۇستەدرەك 200/4]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىزىتما ـ جەھەننەمدىن پۈۋلەپ چىقىرىلغان، ئۇنى سوغۇق سۇ بىلەن ئۆچۈرۈڭلار». [ئىبنى ماجە 3475]

سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قىزىتما (تەپ) دوزاخ ئوتىدىن بىر پارچىدۇر، ئۇنى سوغۇق سۇ بىلەن سۇۋۇتۇڭلار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزىپ قالسا بىر تۇلۇم سۇ ئەكەلدۈرۈپ بېشىغا قوياتتى ۋە يۇيۇناتتى». [مەجمەئۇز زەۋائىد 94/5]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بار سورۇندا قىزىتما (تەپ) كېسىلىنىڭ

پارىڭى بولۇپ قالدى، بىر ئادەم ئۇ كېسەلنى تىللاپ سۆكتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇ (قىزىتما) نى سۆكمەڭلار، خۇددى ئوت تۆمۈرنىڭ كىرىنى يوقاتقاندەك بەزگەك (تەپ) گۇناھلارنى يوقىتىدۇ» دېدى. [ئىبنى ماجە 3469]

قىزىتما بولغان ئادەم ناچار يېمەكلىكلەر يېمەي، مەنپەئەتلىك دورا ۋە ياخشى يېمەكلىكلەرنى يەيدۇ. بۇنىڭ بىلەن بەدەن بىر قېتىم ئارتۇق، مەينەت، كېرەكسىز ماددىلاردىن تازىلىنىدۇ، بۇ خۇددى تۆمۈر ئوتقا تاشلانغاندىن كېيىن ئۆزىدىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى تاشلاپ ساپلاشقاندەك بىر ئىش. بۇ يەردە ئاجايىپ بىر ئوخشىتىش بار: مەزكۇر كېسەل سەۋەبىدىن بەدەننىڭ قانداق تازىلىنىدىغانلىقى تۆۋپىلارغا مەخپىي ئەمەس. بۇ كېسەلنىڭ قەلبنى قانداق تازىلايدىغانلىقىنى قەلب دوختۇرلىرى خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەۋەر بەرگەندەك ناھايىتى ئوبدان بىلىدۇ. ئەگەر قەلب كېسىلى كېسەلدىن ساقىيىشقا كۆزى يەتمەي مەيۇسلەنگەندە بۇخىل ئىلاج پايدا قىلمايدۇ.

قىزىتما بەدەنگىمۇ، قەلب (روھ) گىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنى سۆكۈش ھەددىدىن ئاشقانلىق ۋە ئۆز- ئۆزىگە زۇلۇم قىلغانلىق... مەن قىزىتما بولۇپ يېتىپ قالغاندا بەزى شائىرلارنىڭ قىزىتمىنى سۆكۈپ يازغان مۇنۇ شېئىرىنى ئەسلەپ قالدىم:

گۇناھلارنى يوقاتقۇچى قىلدى مېنى زىيارەت،
قۇرۇپ كەتسۇن زىيارىتىڭ سالدىڭ ماڭا رىيازەت!
دېدى ماڭا قايتاشىدا: بارمۇ گەپ - سۆز ئامانەت؟
دېدىم: قايتا يولىمىغىن، خۇدايىمغا ئامانەت!

مەن دەيمەن: شۇ شائىر قۇرۇپ كەتسۇن! چۈنكى ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆكۈشتىن چەكلىگەن نەرسىنى سۆكتى، ئەسلىدە ئۇ مۇنداق دېيىش كېرەك ئىدى:

گۇناھلارنى يوقاتقۇچى قىلدى مېنى زىيارەت،
مەرھابا خۇش كېلىپسىز، كەلمىگىڭىز ئادالەت!
دېدى ماڭا قايتاشىدا: بارمۇ گەپ - سۆز ئامانەت؟

دېدىم: بۇنچە ئالدىراپسىز، يەتمىگەندۇ مالامەت؟

شۇندىلا كېسىلى تېز ساقىياتتى، مەنمۇ تېزلا ساقايدىم.

ساغلاملىق دەرىجىسى ماڭا مەلۇم بولمىغان بىر ھەدىسدە: ‹بىر كۈنلۈك بەزگەك ـ بىر يىللىق گۇناھقا كەففارەت بولىدۇ› دېيىلگەن. بۇ ھەدىسنىڭ ئىككى خىل ئېھتىماللىقى بار:

بىرى ـ قىزىتما ـ ئادەم بەدىنىدىكى بارلىق ئەزا ۋە ئۇيلەرگە كىرىدۇ، ئۇلارنىڭ سانى ئۈچ يۈز ئاتمىش، دېمەك: ھەربىر ئەزا ئۈچۈن بىر كۈنلۈك گۇناھ كەففارەت بولىدۇ.

ئىككىنچىسى ـ قىزىتمىنىڭ تەسىرى بىر يىلغىچە بەدەندىن چىقىپ كەتمەيدۇ، خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىستە ئېيتقاندەك: «ھاراق ئىچكەن ئادەمنىڭ قىرىق كۈنلۈك نامىزى قوبۇل بولمايدۇ». [ئىبنى ماجە 3377] (سەۋەبى: ھاراقنىڭ تەسىرى بەدەندە قىرىق كۈندە ئاران يوقىلىدۇ ـ ت).

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن كېسەللىكلەر ئارىسىدا قىزىتمىنى ئەڭ ياخشى كۆرىمەن، چۈنكى ئۇ ھەر بىر ئەزايىمغا كىرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالا ھەر بىر ئەزايىمغا تېگىشلىك ئەجرىنى بېرىدۇ.

‹تىرمىزى› دا رافىئى ئىبنى خەدىيج رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئەگەر بىرىڭلارغا قىزىتما (بەزگەك) تەگسە ـ قىزىتما دوزاق ئوتىدىن بىر پارچە ئوت ـ ئۇنى سوغۇق سۇ بىلەن ئۆچۈرسۇن، بامداتتىن كېيىن قۇياش كۆتۈرۈلۈشتىن ئىلگىرى، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن: ‹ئى ئاللاھ! بەندەڭگە شىپالىق بەر، پەيغەمبىرىڭنىڭ راستلىقىنى ئىسپاتلا!› دېسۇن، ئاندىن ئۈچ كۈن سۇغا ئۈچ قېتىم چۆمۈلسۇن، ساقىيىدۇ، ساقىيالمىسا بەش كۈن، بەش كۈندە ساقايمىسا يەتتە كۈن، يەتتە كۈندە ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ساقىيىدۇ». [تىرمىزى 1860 ـ ھەدىس]

مەن دەيمەن: بۇنداق قىلىش ياز ۋاقتىدا، ئىسسىق رايونلاردا، يۇقىرىقى شەرتلەر بىلەن مەنپەئەت قىلىدۇ. سەھەر ۋاقتىدا سۇ ئەڭ

سوغۇق بولىدۇ، چۈنكى ئۇ سۇ ئۇ ۋاقىتتا كۈننى كۆرمىگەن، يەنە بىر تەرەپتىن بەدەندىكى قۇۋۋەت بۇ ۋاقىتتا تولۇق بولىدۇ، ئۆيقا جايىدا، جاھان تىنچ، ھاۋا سوغۇق، دېمەك، كېسەلگە قارشى تۇرۇش كۈچى ۋە دورا كۈچى (سوغۇق سۇ) بىر يەرگە كەلگەندە ئۇشتۇمتۇت (تاسادىپىي) قىزىتمىنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن چوقۇم بەدەندە ئىششىق، ناچار خىلىتلار، بۇزۇق ماددىلار بولماسلىقى كېرەك. ھەممە ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان كۈنلەرنىڭ بىردە بولۇشى كېرەك، چۈنكى ئۇ كۈنلەردە جىددىي كېسەللەردە بىردىنلا ئۆزگىرىش بولىدىغان كۈنلەردۇر، بولۇپمۇ يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان رايونلاردا. سەۋەبى: ئۇ رايون كىشىلىرىنىڭ ئارىلاشما خىلىتلىرى زىل، مەنپەئەتلىك دورىلارنىڭ تەسىر قىلىنىشى تېز.

## قورساق ئاغرىقىنى داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بىر ئادەم كېلىپ: قېرىندىشىم قورسىقىدىن شىكايەت قىلىۋاتىدۇ، دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: قېرىندىشىمنىڭ قورسىقى ئاغرىپ كەتتى دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭغا ھەسەل ئىچكۈز!» دېدى، ئۇ ئادەم قايتىپ كېتىپ، كېيىن كەلدى ۋە ھەسەل بەرسەم ساقايمىدى، دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: ھەسەل بەرسەم تېخىمۇ ئاغرىپ كەتتى، دېدى. ئۇ ئىككى ئۈچ قېتىم كەلدى. ھەر قېتىمدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەسەل ئىچكۈز» دېدى. ئۇ يەنە ئۈچىنچى ـ تۆتىنچى قېتىم كېلىۋېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاللاھ راست گەپ قىلىدۇ، قېرىندىشىڭنىڭ قورسىقى يالغانچىكەن» دېدى. ‹سەھىھ مۇسلىم› رىۋايىتىدە ‹قېرىندىشىمنىڭ ئاشقازىنى بۇزۇلۇپ، ھەزىم قىلىشى ناچارلاشتى دېدى› دېيىلگەن. [بۇخارى 5684 ـ، مۇسلىم 5781 ـ ھەدىس]

ھەسەلنىڭ مەنپەئەتى ناھايىتى كۆپتۇر، ئۇ تومۇر ۋە ئۈچەيلەردىكى پاسكىنا نەرسىلەرنى تازىلايدۇ، ئۇ يېسىمۇ، بەدەنگە سۈرسىمۇ بەدەنگە ھۆللۈك تارىتقۇچىدۇر. ياشانغانلارغا، بەلغەم مىزاجلارغا ۋە مىزاجى

ھۆل سوغۇقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇ يەنە تەبىئەتنى يۇمشىتىپ، ئاربىلاشما قۇۋۋەتنى مۇھاپىزەت قىلىدۇ، يەنە ناچار دورىلارنىڭ تەسىرىنى كەتكۈزگۈچىدۇر. جىگەر ۋە كۆكرەكنى تازىلىغۇچىدۇر، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرغىچىدۇر. بەلغەمدىن بولغان يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ، قىزىلگۈلنىڭ جەۋھىرى بىلەن قىزىق ئىچسە ھاشارەت چاققانغا ۋە ئەپيۇن خۇمارىغا پايدا قىلىدۇ.

ئۇنى سۇ بىلەن ئاربىلاشتۇرۇپ ئىچسە غالجىر كىسىلىگە، باكتېرىيەسىمان جانلىقلارنى (ياكى مۇخ) يەۋالغانلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا يۇمشاق گۆشنى ئاربىلاشتۇرۇپ يېسە تېرىنىڭ يۇمرانلىقىنى ئۈچ ئاي ساقلايدۇ، ئەگەر ئۇنىڭغا تەرخەمەك، كاۋا ۋە پىدىگاننى (چەيزە) نى ئاربىلاشتۇرسا مېۋىلەرگە قارىغاندا ئالتە ئاي ئۇزاق ساقلايدۇ. جەسەتلەرنى ئۇنىڭ بىلەن يەنە ساقلىغىلى بولىدۇ، ئەگەر ھەسەلنى چاچقا ياكى بەدەنگە سۈرسە پىت ۋە سىركىنى يوقىتىدۇ. چاچنى ئۇزۇن، يۇمران، پارقىراق قىلىدۇ. كۆزگە سۈرمە قىلىپ سۈرىلسە كۆز قاراڭغۇلىشىشنى يوقىتىدۇ، ئۇنىڭ بىلەن چىش تازىلانسا چىش ئاقىرىپ، پارقىرايدۇ، چىش ۋە ئۇنىڭ مىلىكلىرىنى ئاسرايدۇ، ئۇ يەنە تومۇرلارنى ئاچىدۇ، ھەيزنى راۋانلاشتۇرىدۇ. ئۇنى يالاپ بەرسە شۆلگەيگە پايدا قىلىدۇ ۋە بەلغەمنى يوقىتىدۇ. ئاشقازاننىڭ سۇسلاپ كېتىشىنى ياخشىلايدۇ، ئۇنىڭدىكى ئارتۇق ماددىلارنى يوقىتىدۇ، ئاشقازاننى نورمال ھالەتتە قىزىتىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، جىگەر، ئۆپكە، بۆرەكلەرگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇ جىگەر ۋە تالنىڭ توسۇلۇپ قېلىشىنى پەيدا قىلىدىغان تاتلىق نەرسىلەر ئىچىدە زىيىنى ئەڭ ئاز بولغان تاتلىق يېمەكلىكتۇر.

ئۇنىڭ زىيىنى ئاز، ئاپەتسىز، سەپرا مىزاجلىقلارغا زىيان قىلىدۇ، ئۇنىڭ چارىسى: ئاچچىقسۇ ئىستېمال قىلىش (سەپرا مىزاجلار ھەسەل يېسە ئاچچىقسۇ ئىچىشى كېرەك).

ئۇ (ھەسەل) يېمەكلىكلەر بىلەن يېمەكلىك، دورىلار بىلەن دورا، ئىچىملىكلەر بىلەن ئىچىملىك، تاتلىقلار بىلەن تاتلىق، مايلار (بەدەنگە سۈرىدىغان) بىلەن ماي، مۇپەررىھلار بىلەن مۇپەررىھتۇر، بىزگە ئۇنىڭدەك ئۇنىۋېرسال مەنپەئەتى بار نەرسە بۇ ساھەدە

يـارىتىلمىدى، قـەدىمقىلارغىمۇ پـەقەت ھەسـەللا يۆلـەنچۈك بولـدى، قەدىمقىلار كىتابىدا پەقەت ھەسەللا بار، شىكەرنىڭ گېپى يوق، چۈنكى شېكەر يېقىنقى زاماندا پەيدا بولغان.

پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىغىزغا سۇ يىغىلدىغان بولۇپ قالسا ھەسەل ئىچەتتى، سالامەتلىكنى ئاسراشتا بۇنىڭ بەدىئىي بىر سىرى بولۇپ بۇنى پـەقەت ئـەقىل ئىگىلىرىلا بىلەلـەيدۇ. ئاللاھ خالىسا بىز بۇنى سالامەتلىكنى ئاسراش پەسلىدە بايان قىلىمىز.

ئــەبۇ ھۇرەيــرە رەزىيــەللاھۇ ئــەنھۇنىڭ ھەدىســىدە پــەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام مۇنـداق دېگـەن: «بىـر ئـادەم ھـەر ئـايدا ئـۈچ قېتىم ئەتىگەندە ھەسەل يالاپ بەرسە چوڭ كېسەللەرگە قالمايدۇ» [ئىبنى ماجە **3450** ـ ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىسدە: «سىلەر ئىككى شىپانى چىڭ تۇتۇڭلار، بىرى ھەسەل، يەنە بىرى قۇرئان». [ئىبنى ماجە **3452** ـ ھەدىس]

بـۇ يــەردە پــەيغەمبەر ئەلەيھىسســالام ئىنســانىي داۋالاش بىلــەن ئىلاھىي داۋالاشنى، بەدەننى داۋالاش بىلەن روھنى داۋالاشنى، يـەرنىڭ دورىسى بىلەن ئاسماننىڭ دورىسىنى بىرلەشتۈردى!...

يۇقــىرىقىلارنى تەپســىلى بىلگــەن بولســىڭىز، پــەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالام ھەسەل بۇيـرۇپ بەرگـەن ھـېلىقى كېسەلنىڭ قورسىقى كۆپۈپ ئىسىلىپ كەتكەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئۇچەي ۋە ئاشقازىنىدىكى يىغىلىپ قالغان ئارتۇق نەرسىلەرنى يوقىتىش ئۈچۈن ھەسەل ئىچىشكە بۇيرىغان. چۈنكى ھەسەلنىڭ ھـەيدەش ۋە يوقىتىش ئالاھىدىلىكى بار، ئۇ ئادەمنىڭ ئاشقازىنىدا شىلىمسىمان ئارىلاشمىلار بولـۇپ، شىلىمســىمان ئارىلاشــما ئاشــقازاندا يىمــەكلىكنىڭ ئــورۇن ئېلىشــىنى چەكلــەيدۇ، ئۇچــاغدا ئاشــقازان لۆككىگــە ئۇخشــاش ساڭگىـلايدۇ، ئۇنـداق ئاشـقازانغا شىلىمســىمان ئارىلاشــما قوشۇلسـا ئاشـقازاننىمۇ بۇزىـدۇ، ئۇنىـڭدىكى يىمـەكلىكنىمۇ (ھـەزىم قىلىنمـاي تـۇرۇپ) بۇزىـدۇ... بـۇ ئارىلاشـمىلارنى ھـەيدەپ چىقىرىش ئۈچـۈن، ھەســەل ئــەڭ ياخشــى دورا بولــىدۇ، بولۇپــمۇ قايناقســۇ بىلــەن ئارىلاشتۇرۇلسا.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قايتا ـ قايتا ھەسەل ئىچىشكە بۇيرۇشىدا يەنە بىر بەدىئىي ھېكمەت بار، ئۇ بولسىمۇ: كېسەللىك ئەھۋالىغا قاراپ دورىنىڭ مىقدارى بولۇشى كېرەك. دورا ئاز بولۇپ قالسا كېسەللىك يوقالمايدۇ. دورا جىق بولۇپ كەتسە ئادەمنى ماغدۇرسىز قىلىپ قويىدۇ، ئاندىن يېڭى بىرخىل كېسەلگە گىرىپتار قىلىپ قويىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ھەسەل ئىچىشكە بۇيرىغاندا ئۇ كېسەلگە قارشى تۇرالىغىدەك مىقداردا بەرمەي ئاز بېرىپ قويغان، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئاز بېرىپ قويغانلىقىنى بىلگەن ۋە يەنە بېرىشنى بۇيرىغان، ئۇنىڭ قايتا ـ قايتا سورىشىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا كېسەلنى بىر تەرەپ قىلغىدەك دەرىجىدە دورا مىقدارىنى دەپ بەردى. كېسەللىك مىقدارى بىلەن دورا ئىچىلىۋېدى ئۇ كېسەلدىن ساقايدى. دورىلارنىڭ مىقدارى ۋە خارەكتېرىنى، كېسەللىك ۋە كېسەلنىڭ قۇۋۋەت مىقدارىنى ئېتىبارغا ئېلىش ـ تىبابەتتىكى ئەڭ چوڭ قائىدىلەرنىڭ بىرى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹ئاللاھ راست ئېيتتى، قېرىندىشىڭنىڭ قورسىقى يالغانچى ئىكەن› دېگىنى مەزكۇر دورىنىڭ مەنپەئەت قىلدىغانلىقىغا ئىشارەت. ئۇ ئادەمدە قالغان كېسەل دورىنىڭ ناچارلىقىدىن ئەمەس بەلكى ‹قورساقنىڭ يالغانچىلىقى› دىندۇر، يەنى: قورساقتا بۇزۇق ماددىلارنىڭ كۆپلىگىنىدۇر، ماددا كۆپ بولغاچقا دورىنى تەكرار بۇيرىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ داۋالىشى باشقا تىۋىپلارنىڭ داۋالىشىغا ئوخشىمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەتئىي ئىلاھى ئىشەنچ بىلەن داۋالايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ دورىلىرى ۋەھى ئىلاھىدىن سادىر بولغان، پەيغەمبەرلىك چىرىقىدىن ۋە كامىل ئەقلىدىن ئېلىنغان دورىلاردۇر. باشقىلارنىڭ داۋالىشى تولاراق تەخمىن، گۇمان ۋە تەجرىبە بىلەندۇر.

پەيغەمبەرلىك داۋالاشنىڭ ئۇنىمىنى كۆرەلمەيدىغانلارنىڭ كۆپ بولۇشى ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس، چۈنكى بۇ دورىلاردىن ئۇ پەيغەمبەرنى ئېتىراپ قىلغان، دورىسىنىڭ شىپالىقىغا ئىتقاد قىلغان

تولۇق ئىمان ۋە بويسۇنۇش بىلەن قوبۇل قىلغان ئادەملەرلا مەنپەئەت ئالىدۇ، مانا بۇ قۇرئان (قەلبلەردىكى ھەممىگە شىپا) يۇقىرىقىدەك قوبۇل قىلىنمىسا قەلبلەرگە ھەرگىزمۇ شىپا بولمايدۇ. بەلكى مۇناپىقلارنىڭ نىجىسلىقىغا نىجىسلىق قوشىدۇ، كېسەللىرىگە كېسەل قوشىدۇ، بۇ ئۇلۇغ قۇرئان روھى كېسەللەرگە ئىتىقادسىز مەنپەئەت قىلمىغان يەردە جىسمانى كېسەللەرگە قانداقمۇ مەنپەئەت قىلسۇن؟ پەيغەمبەرلىك تىبابىتى پەقەت پاكىز تەنلەرگىلا مۇناسىپ كېلىدۇ، خۇددى قۇرئانمۇ پاكىز روھلارغا، ئويغاق قەلبلەرگە مۇناسىپ كەلگەندەك.

كىشىلەرنىڭ پەيغەمبەرلىك تىبابىتىدىن يۈز ئۆرۈشى - شىپالىق قۇرئان بىلەن شىپا تېپىشتىن يۈز ئۆرىگىنىگە ئوخشاشتۇر. بۇلارنىڭ ھەممىسىدە دورىنىڭ كەمچىلىكى يوق! بەلكى ئۇلارنىڭ تەبىئەتلىرى نىجىس، داۋالاش ئورنى بۇزۇق، قوبۇل قىلىش ئىقتىدارى يوقالغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹ئاللاھ راست ئېيتتى› دېگىنى مۇنۇ ئايەتكە ئىشارەت: ﴿ئۇنىڭ (يەنى ھەسەل ھەرىسىنىڭ) قارنىدىن ئىنسانلارغا شىپا بولىدىغان خىلمۇ ـ خىل رەڭلىك ئىچىملىك (يەنى ھەسەل) چىقىدۇ﴾ [سۈرە ‹نەھل› 69 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

## ۋابا ۋە ئۇنى داۋالاش ھەمدە ئۇنىڭدىن ھەزەر قىلىش توغرىسىدا

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئامىر ئىبنى سەئىد ئىبنى ئەبى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىنىڭ ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق سورىغانلىقىنى ئاڭلىغان: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ۋابا ھەققىدە نېمىنى ئاڭلىدىڭ؟ ئۇسامە مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ۋابا يەھۇدىلاردىن بىر تائىپىگە ۋە سىلەردىن ئىلگىركى كىشىلەرگە ئەۋەتىلگەن بالا ـ قازا. بىرەر جايدا ۋابا بارلىقىنى ئاڭلىساڭلار ئۇ يەرگە كىرمەڭلار، ئەگەر سىلەر بار يەردە ۋابا بولۇپ قالسا ئۇ يەردىن قېچىپ چىقماڭلار». [بۇخارى 3473 ـ، مۇسلىم 5733]

يەنە ‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەنەس ئىبنى

مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ۋابا ھەر بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن شېھىتلىق مەقامىنى بېرىدۇ». [بۇخارى 5732 ـ، مۇسلىم 4921 ـ ھەدىس]

تىۋىپلار نەزىرىدە ۋابانىڭ ئالامەتلىرى مۇنداق: ئۇ ئادەم ئۆلىدىغان يامان سۈپەتلىك ئىششىق بولۇپ، پۈتۈن بەدەن قىزىپ قاتتىق ئاغرىيدۇ، ئادەتتىكىدىن ئالاھىدە ئىششىپ كېتىدۇ، ئەتراپىدىكى نەرسىلەرقارا، يېشىل ۋە رەڭسىز بولۇپ كۆرۈنىدۇ. بەدەن تېشىلىپ جاراھەت پەيدا بولىدۇ، ئاساسەن ئۈچ جاي يېرىڭدايدۇ: قولتۇق، بۇرۇننىڭ ئۈچى ۋە گەردەن (پاتاك).

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىغان: ۋابا دېگەن نېمە؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋاب بېرىپ: «ئۇ تۆگىنىڭ بېزىگە ئوخشاش بىر بەز بولۇپ، قورساق پەردىسى ۋە قولتۇقتا پەيدا بولىدۇ» دېگەن. [مۇسنەدى ئەھمەد 145/6 ۋە 255]

تىۋىپلار مۇنداق قارايدۇ: گەردەن، قۇلاقنىڭ ئارقى، بۇرۇننىڭ ئۈچىغا يېرىڭلىق بىر نەرسە چىقسا ھەممىسىلا بۇزۇق جىنىس بولسا، بۇ ـ ۋابادۇر. ئۇنىڭ سەۋەبى: قان بۇزۇلۇپ چىرىشكە باشلىغانلىقىدىندۇر، ئۇ ئەتراپىنى بۇزۇپ ماڭىدۇ، كېسەللىك باكتېرىيىسى قان ۋە يېرىڭنى تاللايدۇ، يۈرەكنى ناچار ھالەتكە ئەكېلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ياندۇرۇش، يۈرەك تېز سوقۇش، ھۇشىدىن كېتىش قاتارلىقلار يۈز بېرىدۇ.

ۋابا گەرچە يامان ھالەتكە ئۆزگەرگەن ئىششىقلارنى ھەتتا ئۆلۈم خەۋىپىنى كەلتۈرگەن كېسەللەرنىڭ ھەممىسىگە قارىتىلغان بولسىمۇ لېكىن ئۇ بەزلىك گۆشلەردە پەيدا بولىدۇ. ئۇنىڭ ناچار ھالىتى تۈپەيلى ئۇنى پەقەت كېسەلگە قارشى تۇرۇش كۈچى ئاجىز ئەزالارلا قوبۇل قىلىدۇ. قولتۇق ۋە قۇلاقنىڭ ئارقىسىدا پەيدا بولغىنى (باشقا يېقىن بولغاچقا) ئەڭ يامىنىدۇر. بۇ كېسەللەردە قىزارغىنى سەل ياخشىراق، ئاندىن قالسا سارغايغىنى، ئەمما قارىدىسا ئۇنىڭدىن ھېچكىم قۇتۇلالمايدۇ.

ۋابادا يامان خارەكتېرلىك يېرىڭلاش، جاراھەت، ئىششىق...لار يۇقىرىدا بىز دەپ ئۆتكەن جايلاردا پەيدا بولىدۇ. يۇقىرىقى ئالامەتلەر ۋابا ئۆزى بولماستىن ۋابانىڭ تەسىرىدۇر. تىۋىپلار ۋابانىڭ سىرتقى ئالامەتلىرىنى كۆرۈپ ماھىيىتىنى بىلەلمىگەچكە ئۇنى ۋابا دەپ ئاتاشقان.

ۋابادىن ئۈچ نەرسە كۆزدە تۇتۇلغان:

**1**. يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان سىرتقى ئالامەتلەر.

**2**. ئۇ كېسەلدىن پەيدا بولغان ئۆلۈم. شۇڭا ھەدىسدە ‹ۋابا ھەربىر مۇسۇلمان ئۈچۈن شېھىتلىك مەقامى بېرىدۇ› دېيىلگەن.

**3**. مۇشۇ كېسەلنى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئەمەلىي سەۋەب.

سەھىھ ھەدىسلەردە شۇنداق دېيىلىدۇ: ‹ۋابا يەھۇدىيلارغا ئەۋەتىلگەن بالانىڭ قالدۇقى› [بۇخارى **3473** ـ، مۇسلىم **[5733**، ‹ۋابا جىنىنىڭ سانجىقىنى› [مۇسنەدى ئەھمەد **[395/4**، ‹ۋابا مەلۇم پەيغەمبەرنىڭ دۇئايى بەد قىلغىنى›...

مەزكۇر سەۋەبلەرنى تىۋىپلار رەت قىلىدىغان ياكى قوبۇل قىلىدىغان دەلىللەرگە ئىگە ئەمەس، پەقەت پەيغەمبەرلەرلا غايىبتىن خەۋەر قىلالايدۇ. ۋابا ھەققىدىكى ھەدىسلەردە روھنىڭ مۇناسىۋىتىنى ئىنكار قىلىدىغان گەپ يوق، روھلارنىڭ ئادەم تەبىئىتىگە، كېسەللىكلەرگە، ھالاكەتكە تەسىر قىلىدىغانلىقىنى پەقەت روھ، بەدەن ۋە ئۇنىڭ ئادەم تەبىئىتىگە بولغان تەسىرىنى بىلمەيدىغان نادان ئادەملەرلا ئىنكار قىلىدۇ.

ۋابا پەيدا بولسا، ھاۋا بۇزۇلسا ئاللاھ تائالا ئادەم بەدىنىدە روھلارنىڭ ھەرىكەت قىلىش ھوقوقىنى بېرىدۇ. يەنە ناچار ھالەت شەكىللەندۈرىدىغان ناچار ماددىلار پەيدا بولغاندا روھلارغا ئالاھىدە ھەرىكەت ئىقتىدارى بېرىلىدۇ. بولۇپمۇ قان، سەپرا ۋە ئىسپىرما (مەنىي) دولقۇنلانسا (روھلانسا) شەيتانى روھلار ئۆز ساھىبىغا ئەنە شۇنداق يامان ئىللەتلەرنى كەلتۈرەلەيدۇ... بۇنىڭ ئۈچۈن، ئاللاھنى ئەسلەش، دۇئا قىلىش، ئاللاھقا يېلىنىش، تەزەررۇئ قىلىش، سەدىقە قىلىش ۋە قۇرئان كەرىم ئوقۇش ئارقىلىق كۈچلۈك مۇداپىئە سېپى

قۇرۇش لازىم، شۇنداق قىلغاندا پەرىشتەۋى روھلار چۈشىدۇ ۋە نىجىس روھلارنى قوغلايدۇ. ئۇلارنىڭ يامانلىقنى بىكار قىلىدۇ، تەسىرىنى يوقىتىدۇ. (ئاللاھ سانىنى بىلىدۇ) بىز نۇرغۇن قېتىم تەجرىبە قىلدۇقكى ئىنسان تەبىئىتىنى كۈچلەندۇرۇش ۋە ناچار خىلىتلارنى ھەيدەش جەھەتتە ياخشى روھلارنىڭ چۈشىشى ۋە يېقىنلىشىشىنىڭ ناھايىتى چوڭ تەسىرى بار... بۇ خىل داۋالاش ئۇنۇمى روھلار كۈچلىنىپ كەتمەستىن ئىلگىرى بولىدۇ. ئاللاھ تەۋپىق بەرگەن ئادەم يامانلىقنىڭ سەۋەبلىرىنى سەزگەن ھامان، يامانلىقتىن مۇداپىئەلىنىشكە ئالدىرايدۇ... ‹ئالدىنى ئېلىش ئەڭ ياخشى چارە› دۇر.

ئاللاھ تائالا ئۆز ئىرادىسى ۋە تەقدىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرماقچى بولسا، بەندىنىڭ قەلبىنى ئۇنداق دورىلارنى تۇتۇشتىن، تەسەۋۋۇر قىلىشتىن ۋە غەيرەتكە كېلىشتىن غاپىل قىلىدۇ... ئۇ ھېچنىمىنى سەزمەيدۇ ۋە خالىمايدۇ، ئاللاھ ئىرادە قىلغان ئىش چوقۇم بولىدۇ.

بىز بۇ مەنالارنى ئاللاھ خالىسا دۇئا ۋە دەم سېلىش ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىش بىلەن كېسەل داۋالاش دېگەن بابتا تەپسىلى، ئوچۇق بايان قىلىمىز. بىز يەنە ئىنسان تەبىئىتىنىڭ روھلار تەسىرىگە قاتتىق ئۇچرايدىغانلىقنى، دەم سېلىش، دۇئا، ئايەتلەرنىڭ ئەڭ كۈچلۈك دورا ئىكەنلىكىنى ھەتتا ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدىغان زەھەرنىڭمۇ قۇۋۋىتىدىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقنى بايان قىلىمىز.

مەقسەتكە كەلسەك: ھاۋانىڭ بۇزۇلۇشى ۋابا كېسەللىنىڭ مۇھىم ۋە ئەمەلى سەۋەبلىرىدىندۇر. ھاۋانىڭ ئەسلى جەۋھىرىنىڭ بۇزۇلۇشى ۋابانى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ھاۋانىڭ بۇزۇلۇشى ئۇنىڭ جەۋھىرىنىڭ ناچارلىققا يۈزلىنىشكە توسقۇنلۇق قىلىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭغا چىرىش، سېسىش ۋە زەھەرلىنىش قاتارلىق ناچار خارەكتېر غالىپ كەلگەن. بۇ بىر يىلنىڭ ھەرقانداق ۋاقتىدا يۈز بېرىۋېرىدۇ. يازنىڭ ئاخىرى، كۈزدە كۆپرەك بولىدۇ، چۈنكى يازدا ئۆتكۈر ئۆتكۈنچى ئاجرالما ماددىلار بەدەندە يىغىلىپ قالىدۇ ۋە دەرھال تارالمايدۇ. كۈزدە ھاۋا سوغۇق، ياز ۋاقتى تارىلىشقا تىگىشلىك ئاجرالمىلار ۋە ھورلارنىڭ تارالماسلىقى سەۋەبىدىن ئۇ نەرسىلەر بەدەندە قىزىپ، چىرىيدۇ... شۇنىڭ بىلەن

چىرتما كېسەللىكلەر پەيدا بولىدۇ. بولۇپمۇ چىرىندى ماددا قوبۇل قىلىشقا تەييار، ئەۋرىشىم، ھەرىكەتچان، ماددىلىرى كۆپ بەدەنگە يولۇقسا يوقىلىش قىيىنغا توختايدۇ... ۋابادىن سالامەت قالىدىغان ئەڭ ياخشى پەسىل ئەتىياز پەسلىدۇر.

بۇقرات مۇنداق دېگەن: كۈزدە كېسەللىكلەر قاتتىق بولىدۇ، ھەتتا ئۆلۈمنى كەلتۈرىدۇ، ئەمما ئەتىياز بولسا ئەڭ ياخشى ۋاقىت، ئۆلۈممۇ ئاز بولىدۇ.

شۇڭا دورىخانا ۋە ئۆلۈك ئۇزۇتۇش خادىملىرى ئەتىياز ۋە يازدا كۈزدە بېرىش شەرتى بىلەن قەرز ئالىدۇ، كۈز پەسلى ئۇلار ئۈچۈن باھار بولىدۇ، ئۇلار كۈزنى تەققەززالىق بىلەن كۈتىدۇ.

ھەدىستە «يۇلتۇز چىقسا ھەرقانداق شەھەردىن ئاپەت كۆتۈرۈلىدۇ» [ئىسپىھان تارىخى 121/1] دېيىلگەن. بۇ ھەدىستىكى يۇلتۇز «ئۆكەر يۇلتۇزى» دەپ قارالىدۇ. بەزىلەر: ئەتىيازدا ئۆسۈملۈكلەرنىڭ چىقىشى دەپ قارايدۇ. ئايەتتە مۇنداق دەپ كەلگەن: ﴿ئوت - چۆپلەر، دەل - دەرەخلەر سەجدە قىلىدۇ (يەنى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە بويسۇنىدۇ)﴾ [سۈرە «رەھمان» 6 ـ ئايەت]. ئۆسۈملۈك بىخلايدىغان ۋاقىت دەل ئەتىياز پەسلى بولۇپ، باھار پەسلى كېسەللىكلەر يوقىلىدىغان چاغدۇر. ئەمما سەھەردە ئۆكەر چىقىدىغان چاغ بولسا كېسەللىك ئەڭ كۆپىيىدىغان چاغدۇر.

تەمىمى «مەڭگۇ ياشاش ئاساسى» دېگەن كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: بىر يىل ئىچىدە بەدەنگە ئاپەت كېلىدىغان ئەڭ قاتتىق ۋە يامان ئىككى ۋاقىت بار. بىرى - سەھەر ۋاقتىدا ئۆكەر يوقىلىدىغان چاغ، يەنە بىرى - ئۆكەرنىڭ كۈن چىقىش ئالدىدا شەرىق تەرەپتىن ئاي چىقىدىغان ئورۇندىن چىقىدىغان ۋاقتى، لېكىن ئۆكەرنىڭ چىققان چېغىدىكى ئاپىتى ئولتۇرغان چېغىدىكى ئاپىتىدىن ئازراق بولىدۇ.

ئەبۇ مۇھەممەد ئىبنى قۇتەيبە مۇنداق دېگەن: ئۆكەر كىشىلەرگە ئاپەت يەتكەندىلا كۆتۈرۈلىدۇ ياكى يىراقلىشىدۇ، تۆگە (يۇلتۇز نامى) نىڭ ئولتۇرۇشى چىقىشىدىن ئاپەتلىك. ھەدىستە ئۈچىنچى كۆز قاراش بار: ئېھتىمال ئەڭ توغرىسى شۇ بولسا كېرەك: «يۇلتۇز» دىن ئۆكەر ئىرادە قىلىنغان، «ئاپەت» دىن قىش ۋە ئەتىيازنىڭ بېشىدا زىرائەت ۋە

مېۋىلەر ئۇچرايدىغان ئاپەت كۆزدە تۇتۇلغان.

دېمەك، مەزكۇر ۋاقىتلاردا ئۇكەر چىقسا خاتىرجەملىك ھاسىل بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېۋىلەرنى پىشىشتىن ئىلگىرى سېتىش ۋە سېتىۋېلىشنى چەكلىدى. (سۆزىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋابا تارالغاندىكى سۆزى ھەققىدە كېتىۋاتىدۇ.)

********

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۇقىرىقى ھەدىستە ئۇممەتنى ئىككى ئىشتىن قاتتىق توستى، بىرى: ۋابا تارالغان يەرگە كىرمەسلىك، يەنە بىرى: ۋابا تارالغان جايدىن چىقماسلىق. چۈنكى ۋابا بار يەرگە كىرىش ئۆزىنى بالاغا تۇتۇپ بېرىش، ئۆزىنىڭ زىيىنىغا ياردەم بېرىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ شەرىئەتكە ۋە ئەقىلگە خىلاپ. ۋابا بار يەرگە كىرمەسلىك ئاللاھ تائالا كۆرسەتكەن كېسەللىكنىڭ ئالدىنى ئېلىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئەمما ۋابا تارالغان يەردىن چىقماسلىق ئىككى مەقسەت ئۈچۈندۇر: بىرى - ئاللاھقا ئىشەنچ قىلىش، تەۋەككۇل قىلىش، ئۇنىڭ ھۆكمىگە رازى بولۇش. ئىككىنچىسى - تىبابەتنىڭ يول باشچىلىرى مۇنداق دەيدۇ: ۋابادىن ئېھتىيات قىلغان ھەرقانداق ئادەمگە شۇ زۆرۈر بولىدۇكى: بەدەندىن ئارتۇق ھۆللۈكنى چىقىرىۋەتكەي، تاماقنى ئازلاتقاي، ھەرخىل چارىلەر بىلەن بەدەننى قۇرۇتۇشقا ئورۇنغاي، بولۇپمۇ چارچاش ۋە ھاممامغا كىرىشتىن ھەزەر قىلغاي... چۈنكى بەدەندە يوشۇرۇن كېسەل باكتېرىيىلىرى بولۇشى مۇمكىن، ئۇ بەدەن چارچىغاندا ياكى يۇيۇنغاندا قوزغىلىدۇ، چارچاش ياكى يۇيۇنۇش ئۇ باكتېرىيىنى ياخشى ئىمكانىيەت بىلەن تەمىن ئېتىدۇ، بۇ چوڭ بىر ئىللەتنى سۆرەپ كېلىدۇ، شۇڭا ۋابا تارالغاندا يۈرۈش - تۇرۇش، ھەرىكەتلەرنى ئازايتىش كېرەك. خىلىتلارنىڭ نورماللىقىنى توختىتىش كېرەك... ھەممىگە مەلۇم ئاز ھەرىكەتلەر بىلەن ۋابا بار يەردىن چىقىپ كەتكىلى بولمايدۇ، بۇ ھالەتتە قاتتىق ھەرىكەت ناھايىتى زىيانلىقتۇر.

بۇ سۆزلەر پىشقەدەم تىۋىپلار ۋە كېيىنكى ئالىملارنىڭ سۆزىدۇر. مانا ئەمدى ھەدىس شەرىپتىكى قەلب ۋە تەننى داۋالاش ۋە ياخشىلاشتىكى تىبىي مەنا ئاشكارا بولدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹ۋابادىن قېچىپ چىقماڭلار› دېگەن سۆزى يۇقىرىدا دېيىلگەن گەپلەرنى بىكار قىلمامدۇ؟ ئۇ سۆزدە مەلۇم سەۋەبلەر تۈپەيلى چىقماقچى بولغانلارنى توسايدىغان ياكى سەپەر قىلغۇچىنىڭ سەپىرىنى داۋاملاشتۇرۇشىنى چەكلەيدىغان سۆز ياكى مەنا يوقتۇ؟ دېيىلسە ـ جاۋاب شۇكى: ھېچقانداق تۇيۇپ ياكى باشقا بىراۋ: ئادەملەر ۋابا تارالغاندا بارلىق ھەرىكەتلىرىنى توختىتىپ، جانسىزلارغا ئوخشاش مىدىرلىماي تۇرسۇن دېمىدى... پەقەت ئىمكانىيەتىنىڭ بىرىچە ھەرىكەتنى ئاز قىلسۇن، ۋابادىن قاچقان ئادەمنى ھەرىكەتلەندۈرۈۋاتقان نەرسە پەقەت قېچىش! ئۇنىڭ كۆپ ھەرىكەتلەرنى تاشلاپ جىم تۇرۇشى ئۇنىڭ قەلبىگىمۇ، بەدىنىگىمۇ پايدىلىق. ئالالاھقا تەۋەككۇل قىلىشقا، ئۇنىڭ ھۆكمىگە تەسلىم بولۇشقا ئەڭ يېقىن، دېدى. ئەمما سەپەر قىلغۇچى، ھۈنەرۋەنلەردەك ھەرىكەت قىلمىسا بولمايدىغان كىشىلەرگە: ھەممە ھەرىكىتىڭلارنى تاشلاڭلار دېيىلمەيدۇ. لېكىن ئارتۇق، ھاجەتسىز ھەرىكەتلەرنى تاشلاڭلار دېيىلسە بولىدۇ.

ۋابا تارالغان جايغا كىرىشنى چەكلەشتە بىر قانچە ھېكمەت بار:

1 ـ زىيانلىق سەۋەبلەردىن يىراق بولۇش.

2 ـ ھايات ۋە تۇرمۇشنىڭ ئاساسى بولغان سالامەتلىك ۋە خاتىرجەملىكنى چىڭ تۇتۇش.

3 ـ چىرىگەن ۋە بۇزۇلغان ھاۋانى سۈمۈرۈۋالمىغاي، بولمىسا كېسەل بولىدۇ.

4 ـ ۋابا تارالغان ئادەملەر بىلەن بىرگە بولسا ئۇلارنىڭ كېسەللىدەك كېسەلگە گىرىپتار بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. ھەدىستە: ‹ۋاباغا يېقىن جايدا نابۇتلۇق بار› [ئەبۇ داۋۇد **3923** ـ ھەدىس] دېگەن.

5 ـ يۇقۇملىنىش ۋە يامان پال ئېلىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن.

يىغىپ ئېيتقاندا ۋابا تارالغان يەرگە كىرىشتىن توساش، ئېھتىيات ۋە ئالدىنى ئېلىش، نابۇت بولىدىغان ئىشلارغا يولۇقماسلىق ئۈچۈندۇر.

ۋابا تارالغان جايدىن چىقىشتىن توساش بولسا ـ تەۋەككۇل قىلىش، رازى بولۇش، ئاللاھقا ھەممە ئىشنى تاپشۇرۇشقا بۇيرۇشتۇر. ئالدىنقىسى تەلىم ـ تەربىيە، كېيىنكىسى ئاللاھقا ئۆزىنى تاپشۇرۇشتۇر.

‹سەھىھ بۇخارى› دا مۇنداق ھەدىس بار: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شامغا چىقتى، ئۇ ‹سەرغ› دېگەن يەرگە كەلگەندە ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەمراھلىرى بىلەن ئۇچرىدى ۋە شامدا ۋابا تارالغانلىقىنى خەۋەر قىلىشتى. ئۇلار شامغا كىرىش ـ كىرمەسلىك ھەققىدە تالاش ـ تارتىش قىلىشتى، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: دەسلەپكى مۇھاجىرلارنى چاقىرغىن، دېدى. ئۇلارنى چاقىرىپ كەلدى، مەسلىھەت سورىدى، ئۇلارنىڭمۇ بەزىسى: نىيەت قىلغان ئىشنى قىلمىغىچە قايتمايلى دېسە، بەزىسى: سەن بىلەن باشقا ئادەملەرمۇ بار، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى، ئۇلارنى بۇ ۋاباغا ئىتتەرمەيلى دېيىشتى... ئۆمەر: تارقىلىڭلار، دېدى. ئاندىن ماڭا: ئەنسارىلارنى چاقىرىڭلار دېدى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببىاس ئۇلارنى چاقىردى، مەسلىھەت سالدى، ئۇلارمۇ مۇھاجىرلاردەك تالاش ـ تارتىش قىلىشتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلارنىمۇ تارقىتىۋەتتى ۋە ماڭا: قۇرەيشنىڭ پىشقەدەملىرىنى چاقىرىڭلار، دېدى. ئۇلار ئىختىلاپسىز ھالدا بىردەك: كىشىلەر بىلەن قايتقىن، بۇ ۋاباغا ئۇلارنى ئىتتىرمە دېيىشتى.. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كىشىلەرنى چاقىرىپ: مەن ئارقىمغا قايتىمەن، سىلەرمۇ قايتىڭلار، دېدى. ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئي مۆئمىنلەرنىڭ ئەمىرى! ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن قاچامسەن؟ دېدى، ئۆمەر: بۇگەپنى باشقا بىرسى دەپ قالغان بولسا ئى ئەبۇ ئۇبەيدە! ھەئە! ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە قاچىمىز، ئۇيلاپ باق! ئەگەر تۆگەڭ بىلەن بىر يەرگە چۈشسەڭ، ئۇ يەردە ئىككى پارچە يەر بار، بىرى مول ئوت بار، يەنە بىرى قۇرۇق يەر، سەن ئەگەر تۆگەڭنى ئوت بار يەردە باقساڭ ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن باقسەن، قۇرغاق يەردە باقساڭمۇ ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن باقسەن ئەمەسمۇ؟! دېدى. شۇ ئارىدا ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كەلدى، ئۇ بىر ئىش ئۈچۈن

نەق مەيداندا يوق ئىدى. ئۇ كېلىپ مۇنداق دېدى: بۇ ھەقتە مەندە ئىلىم بار، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ئەگەر ۋابا سىلەر بار يەردە بولسا ئۇنىڭدىن قېچىپ چىقماڭلار، ئەگەر بىر يەردە ۋابا بارلىقىنى ئاڭلىساڭلار ئۇ يەرگە بارماڭلار. [بۇخارى 5729 ـ ھەدىس]

## سۈلۈق ئىششىق (قورساق بوشلىقىغا سۇ يىغىلىش) كېسىلى ۋە ئۇنى داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: «‹ئۇرەينە› ۋە ‹ئۇكەل› قەبىلىسىدىن بىر توپ كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى، ئاندىن مەدىنىدىن زېرىككەندەك بولدى، (ئۇلارغا كېسەل تەككەن ئىدى) ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بۇ ئەھۋالنى شىكايەت قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداق بولسا سەدىقە تۆگىلەرنى باقىدىغان جايغا بېرىڭلار ۋە ئۇنىڭ سۈيدۈكلىرىدىن، سۈتلىرىدىن ئىچىڭلار! دېدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەندەك قىلىپ ساقىيىۋالغاندىن كېيىن تۆگە باقquچىلارنى ئۆلتۈرۈپ تۆگىلەرنى ھەيدەپ كەتتى، ھەممە ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئۇرۇش ئېلان قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىزىدىن ئادەم ئەۋەتتى، ئۇلار تۇتۇلدى، قوللىرى ۋە پۇتلىرى كېسىلدى، كۆزى ئويۇلدى ۋە ئۆلۈپ كەتكۈچە ئاپتاپقا تاشلاندى». [بۇخارى 5685 ـ، مۇسلىم 4329]

يۇقىرىدىكى كېسەللىك قورسىقىدا سۇ يىغىلىپ قېلىش كېسىلى ئىدى، چۈنكى ‹سەھىھ مۇسلىم› رىۋايىتىدە ‹ئۇلار: بىز مەدىنىدىن زېرىكتۇق، قورساقلىرىمىز كۆپۈپ كەتتى، بەدەنلىرىمىز تىترەشكە باشلىدى› دېگەن ئىبارە بار.

سۈلۈق ئىششىق كېسىلى ـ خىلىتلىق كېسەل بولۇپ، ئۇنىڭ سەۋەبى: سوغۇق، غەيرى خىلىتلار ئەزالار ئارىسىغا كىرىدۇ ـ دە، شۇ يەرلەردە كۆپىيىدۇ، ئۇنىڭ كۆپىيىشى يا سىرتقى ئەزالارنىڭ ھەممىسىدە ياكى يېمەكلىك ۋە خىلىتلارنى بىر تەرەپ قىلىش ئورۇنلىرىدىن باشقا

يەرلەردە بولىدۇ. ئۇ ئۈچ قىسىم بولىدۇ:

1 ـ پۈتۈن بەدەنلىك سۇلۇق ئىششىق، بۇ ئەڭ يامىنى.

2 ـ قورساقتا سۇ چۈشۈش.

3 ـ يەللىك ئىستىسقا كېسىلى.

بۇ كېسەللىكنى داۋالاشتا ئېھتىياجلىق بولغان دورىلار نورمال يۈرۈشتۈرۈش ۋە راۋانلاشتۇرۇشنى تەقەززا قىلىدىغان دورىلار بولغاچقا (بۇ خۇسۇسىيەت تۆگىنىڭ سۈيدۈك ۋە سۈتلىرىدە بار) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى تۆگىنىڭ سۈيدۈكى ۋە سۈتىنى ئىچىشكە بۇيرىدى، چۈنكى سۈتلۈك تۆگىنىڭ سۈتى ھەيدەش، يۇمشىتىش، راۋانلاشتۇرۇش ۋە توسالغۇلارنى ئېچىش... ئالاھىدىلىككە ئىگە. بولۇپمۇ ئۇ ئەمەن، مايچېچەك، غاچچا، ئىزخىر...لارغا ئوخشاش ئىستىسقاغا پايدىلىق دورا ئۆسۈملۈكلىرىنى يېگەن تۆگە بولسا... بۇ كېسەللىك پەقەت جىگەردە چاتاق چىققاندىلا ئاندىن پەيدا بولىدۇ، ئۇنىڭ ئاساسلىقى توسۇلۇپ قېلىشتىن بولىدۇ. ئەرەب سۈتلۈك تۆگىسىنىڭ توسالغۇلارنى ئېچىشتا رولى ناھايىتى چوڭ.

ئىمام رازى مۇنداق دەيدۇ: سۈتلۈك تۆگىنىڭ سۈتى جىگەر ئاغرىقى ۋە بۇزۇلغان مىزاجغا ناھايىتى پايدىلىق. ئىسرائىلى مۇنداق دەيدۇ: سۈتلۈك تۆگىنىڭ سۈتى سىڭىشلىك، كۆپ قىسمى سۇ، ئازراق قىسمى ئوزۇقلۇق، شۇڭا ئۇنىڭ ئارتۇق خىلىتلارنى سىلىقلاش، قورساقنى بوشۇتۇش، توسالغۇلارنى ئېچىش ئالاھىدىلىكى بار. بۇنىڭ ئاساسى شۇكى ـ تەبىئى جانلىقلىق ھارارىتىنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئۇ سۈت ئازغىنە تۇزلۇق، شۇڭا ئۇ جىگەرنى يۇمشىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، تائامنىڭ قاتتىقلىرىنى (ئاشقازانغا يېگى كىرگەن بولسا) پارچىلاش رولىغا ئىگە. ئۇ سۈتنىڭ ئىستىسقاغا پايدا قىلىدىغىنى يېڭى سېغىلىپ ئىسسىق چېغىدا بوتۇلاقنىڭ سۈيدۈكى بىلەن قوشۇلۇپ ئىچىلگىنىدۇر. بۇ بەدەندىكى تۇز تەركىبىنى ئاشۇرۇپ، ئارتۇق ماددىلارنى پارچىلاپ، قورساقنى بوشىتىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىمۇ پەسلىمىسە (قويۇپ بەرمىسە) سۈرگە دورىلىرى ئىشلىتىش لازىم.

ئىبنى سىنا مۇنداق دەيدۇ: ‹سۈتنىڭ تەبىئىتى ئىستىسقانى

داۋالاشقا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ دېيىش خاتا! تۆگە سۈتى پايدىلىق دورا، ئەگەر بىر ئادەم سۇ ۋە تاماق ئورنىدا تۆگە سۈتى ئىچسە ئورگانىزىم سۇ ۋە تاماقتىن تەلەپ قىلغان نەرسىلەرنى مۇشۇ سۈتتىن تاپالايدۇ. بۇ بىر گۇرۇھ كىشىلەر ئىچىدە تەجرىبە قىلىنغان، ئۇلار زۆرۈرىيەت جەھەتتىن ئەرەب رايونلىرىغا بېرىپ ساقايغان... ئەڭ مەنپەئەتلىك سۈيدۈك ـ سەھرا تۆگىلىرىنىڭ سۈيدىكى. ئۇ تۆگىلەر ئەڭ ئالىي دەرىجىلىك تۆگىلەردۇر».

يۇقىرىقى ۋەقەلىك شۇنىڭغا دەلىلكى: گۆشى يېيىلىدىغان ھايۋانلارنىڭ سۈيدىكى پاكىز ۋە ئۇنىڭ بىلەن داۋالىنىشقا بولىدۇ. چۈنكى ھارام نەرسىلەر بىلەن داۋالىنىش دۇرۇس ئەمەس. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئېغىزىنى (سۈيدۈكنى ئىچكەندىن كېيىن) چايقاشقا، كىيىم ـ كېچەكلىرىنىڭ سۈيدۈك تەككەن جايلىرىنى يۇيۇشقا بۇيرىمىدى... بايان قىلىشقا ھاجەت چۈشكەندە ئۇنى كېچىكتۈرۈش توغرا ئەمەس.

يەنە بۇ ۋەقەدىن: جىنايەتچىگە قىلغان جىنايىتىگە ئوخشاش جازا بېرىش كېرەك دېگەن ھۆكۈم چىقىدۇ، چۈنكى ئۇلار تۆگە باققۇچىلارنى ئۆلتۈرۈپ، كۆزلىرىنى ئويىۋالغان ئىدى.

يەنە بۇ ۋەقەدىن: بىر ئادەمنى توپلىشىپ ئۆلتۈرگەن بولسا، ھەممىسىگە جازا بېرىش كېرەك دېگەن مەنا چىقىدۇ.

يەنە بۇ ۋەقەدىن: بىر جىنايەتچىگە قىساس ۋە ھەد (ئۇرۇپ جازالاش) بېرىدەك كەلسە، ئىككىلىسى ئىجرا قىلىنىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ پۇت ـ قولنى كەستى، بۇ ئۇلارنىڭ ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرىگە قىلغان جۇرئىتى ئۈچۈن ئىدى. كېيىن ئۇنى ئۆلتۈردى، چۈنكى ئۇلار تۆگە باققۇچىنى ئۆلتۈرگەن ئىدى.

يەنە بۇ ۋەقەدىن: ئەگەر دۈشمەن مالنى ئېلىپ، ئادەمنى ئۆلتۈرسە، پۇت قولى بىرلا ۋاقىتتا كېسىلىدۇ ۋە ئۆلتۈرۈلىدۇ دېگەن ھۆكۈم بار.

يەنە بۇ ۋەقەدىن: جىنايەت كۆپ خىللاشسا جازا ئېغىرلىتىلىدۇ دېگەن ھۆكۈم بار. چۈنكى ئۇلار مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن دىندىن

ياندى (مۇرتەد بولدى)، ئادەم ئۆلتۈردى، ئۇنىڭ كۆزلىرىنى ئويدى، مېلىنى ئالدى، ئاشكارا ئۇرۇش ئېلان قىلدى.

يەنە بۇ ۋەقەدىن: ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرگە قارشى تۇرغان مۇرتەدلەرگە بىۋاستە ھۆكۈم چىقىرىلىدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ ھەممىسىلا ئادەم ئۆلتۈرۈشكە قاتناشمىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ ئۇلاردىن: قايسىڭ ئۆلتۈردۈڭ؟ دەپ سورىمىغان.

يەنە بۇ ۋەقەدىن: سۈيىقەست بىلەن ئادەم ئۆلتۈرسىمۇ ئاشكارا ھالدا ھەد قىلىپ ئۆلتۈرلىدۇ. بۇ ئەھلى مەدىنە، ئەھمەد ۋە ئىبنى تەيمىييەلەرنىڭ مەزھىبىدۇر. [ شەرئى سىياسەت 69]

## جاراھەتنى داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹ھەھىھ مۇسلىم› دا: ئەبۇ ھازىم (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) سەھل ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن: ئوھود جېڭىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جاراھىتىگە قانداق دورا ئىشلىتىلگەن؟ دەپ سورىغاندا سەھل ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزى جاراھەتلەندى، ئوتتۇرا چىشى سۇنۇپ كەتتى، بېشىنىڭ تېرىسى سۈيۈلۈپ كەتتى، بۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا قاننى يۇدى، كۈيئوغلى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قالقان بىلەن سۇ قۇيدى. فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا قاننىڭ توختىمايۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، بىر پارچە بورىنى ئېلىپ كۆيدۈردى، ئۇ كۈل بولغاندىن كېيىن جاراھەت ئېغىزىغا قويدى، قان توختىدى. [بۇخارى 5722 ـ، مۇسلىم 4619 ـ ھەدىس]

ئۇ بورا ‹بەردى› دەيدىغان قەغەز ئۆسۈملۈكىدىن ياسالغان بولۇپ، قەدىمقى مىسىرلىقلار ئۇنىڭدىن قەغەز ياسايتتى، ئۇنىڭ قان توختىتىشتا كۈچلۈك رولى بار، چۈنكى ئۇ قۇرۇتۇش ۋە كۆيۈكنى ئازايتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. قۇرۇتۇش كۈچلۈك ئەمما كۈيۈكنى ئازايتالمايدىغان دورىلار قاننى تېخىمۇ كۆپ چىقىرىۋېتىدۇ. كۈلنى ئاچچىق سۇ بىلەن بىرلەشتۈرۈپ، بۇرنى قانايدىغان ئادەمنىڭ بۇرنىغا

پۈۋلەنسە، بۇرنى قاناش توختايدۇ.

ئىبنى سىنا مۇنداق دەيدۇ: ‹بەرەدى› قان توختىتىشتا پايدا قىلىدۇ، يېڭى جاراھەتكە چىپلىسا قاننى توختىتىدۇ، قەدىمدە مىسىرلىقلار ئۇنىڭدىن قەغەز ياسايتتى، ئۇنىڭ مىزاجى: قۇرۇق سوغۇق. كۈلى: ‹ئىغىز چاقسى›غا پايدا قىلىدۇ، قان توختىتىدۇ، يامان خارەكتېرلىك جاراھەتلەرنىڭ كېڭىيىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

## ھەسەل ئىچىش، قان ئېلىش ۋە داغماللاش ئارقىلىق داۋالىنىش

‹سەھىھ بۇخارى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان: شىپا ئۈچ نەرسىدە: ھەسەل ئىچىش، لوڭقا قويۇش، ئوت بىلەن داغماللاش، مەن ئۈممىتىمنى داغماللاشتىن توسىمەن. [بۇخارى 5680 ـ ھەدىس]

ئەبۇ ئابدۇللا مازەرىي مۇنداق دەيدۇ: تولۇپ ئېشىپ كېتىش كېسەللىكلىرى يا قاندا، يا سەپرادا، يا بەلغەمدە، يا سەۋدادا بولىدۇ. ئەگەر قاندا بولسا ئۇنىڭ دورىسى ئوشۇق قاننى چىقىرىۋېتىش. قالغان ئۈچ قىسمىدا بولسا ئۇلارنىڭ دورىسى ھەر قىسمىغا مۇۋاپىق كېلىدىغان سۈرگە بىلەن داۋالاش.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىقى سۆزىدە ھەسەلنى سۈرگە دورىلىرىغا، لوڭقىنى قان ئېلىشقا ئىشلىتىشكە ئىشارەت بار.

داغماللاشقا كەلسەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى دورىلار قاتارىدا تىلغا ئالدى. چۈنكى ئۇنى دورىنىڭ كۈچىدىن تەبىئىتىنىڭ كۈچى غالىب كەلگەندە ئىشلىتىلىدۇ. يەنە ئىچكەن دورا پايدا قىلمىسا داغماللىماي ئامال يوق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ‹مەن ئۈممىتىمنىڭ داغمال ئىشلىتىشىنى توسايمەن› دېگەن سۆزى، يەنە بىر ھەدىستە ‹مەن داغماللاشنى ياخشى كۆرمەيمەن› دەپ كەلگەن. بۇ ئامال بار داغماللاشنى كىچىكلىتۈرۈش، باشقا ئۇسۇللار بىلەن داۋالاش ئىمكانىيىتى بولسا داغمال ئىشلەتمەسلىك دېگەن مەنانى بىلدۈرىدۇ.

چۈنكى داغماللىغاندا ئاغرىقنى توختىتىمەن دەپ ئۈنىڭدىنمۇ يامان ئازاب (داغماللاش) قا سالسا قانداق بولىدۇ؟

بەزى تىۋىپلار مۇنداق دەيدۇ: مىزاج خارەكتېرلىك كېسەللەر ماددا سەۋەبىدىن بولىدۇ ياكى ماددىسىز بولىدۇ. ماددا سەۋەبىدىن بولغانلىرى يا ئىسسىق يا سوغۇق يا ھۆل يا قۇرۇق يا ئۇلارنى تەركىپ تاپقان بولىدۇ. بۇ تۆت خىل خارەكتېردىن ئىككىسى تەسىر قىلىش كۈچىگە ئىگە. ئۇ ئىككىسى: ھارارەت ۋە سوغۇقلۇق. يەنە ئىككى خىلى تەسىرلىنىش كۈچىگە ئىگە. ئۇ ئىككىسى: ھۆللۈك ۋە قۇرغاقلىق. تەسىر قىلىش كۈچىگە ئىگە ئىككى خىل خارەكتېرنىڭ بىرى تەسىرلىنىش كۈچىگە ئىگە ئىككى خىل خارەكتېرنىڭ بىرى ئۈستىدىن چوقۇم غالىپ كېلىدۇ. مۇشۇنىڭغا ئوخشاش بەدەندىكى بارلىق خىلتلار ئىككى خىل خارەكتېرگە ئىگە. بىرى: تەسىر قىلىش، يەنە بىرى: تەسىرلىنىش.

خۇلاسىلىغاندا: مىزاج خارەكتېرلىك كېسەللەر خىلىت خارەكتېرنىڭ كۈچلىكىگە ئەگىشىدۇ. ئۇ قىزىقلىق ۋە سوغۇقلۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى كېسەللىكنى داۋالاش ئەسلى بولغان قىزىقلىق ۋە سوغۇقلۇق ھەققىدە بولۇپ مىسال خارەكتېرلىك دېيىلگەن.

كېسەللىك ئىسسىقتىن بولسا قاننى چىقىرىپ داۋالايمىز، چۈنكى بۇنىڭدا ئوشۇق ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلاش ۋە مىزاجنى سوۋۇتۇش بار. ئەگەر سوغۇقتىن بولسا، قىزىتىپ داۋالايمىز. بۇ قىزىتىش ھەسەلدە بار، ئەگەر كېسەللىك سوغۇق ماددىلارنى چىقىرىۋېتىشكە ئېھتىياجلىق بولسا يەنە ھەسەل ئىشلىتىمىز، چۈنكى ھەسەلدە پىشۇرۇش، پارچىلاش، يۇمشىتىش، راۋانلاشتۇرۇش... ئالاھىدىلىكى بار. دېمەك: ھەسەل بىلەن ئەشۇ ماددىلارنى كۈچلۈك سۈرگە دورىلىرىنىڭ جاپاسىدىن خاتىرجەم چىقىرىپ تاشلىغىلى بولىدۇ.

داغماللاشقا كەلسەك: ماددا خارەكتېرلىق كېسەللەر - يا جىددى خارەكتېرلىك بولىدۇ، بۇ خىلى دەرھال بىر تەرەپ بولىدۇ (يا ساقىيىدۇ يا ئۆلىدۇ)، ئۇنىڭغا داغماللاش كەتمەيدۇ. يەنە بىر خىلى: سوزۇلما خارەكتېرلىك بولىدۇ، ئۇنى داۋالاشنىڭ ئەڭ ياخشى چارىسى: بۇزۇق

ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلىغاندىن كېيىن داغماللاشقا بولىدىغان جايلارنى داغماللاشتۇر! چۈنكى بۇ خىل كېسەللىكنىڭ سۈزۈلما خارەكتېرلىك بولۇشى سوغۇق، قاتتىق ماددىنىڭ بەدەندە مۇستەھكەم ئورناپ كەتكەن سەۋەبىدىندۇر. شۇڭا ئۇ مىزاجنى بۇزۇپ، ئۇنىڭغا يەتكەن ھەرقانداق نەرسىنى ئۆزىنىڭ مۇھىم تەركىۋىگە يۆتكەيدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ يەردە كېسەللىك قوزغىلىدۇ... ئۇنداق ۋاقىتتا داغماللانسا بۇزۇق ماددا جايىدىن يوقىلىدۇ.

بىز بۇ ھەدىستىن ماددا خارەكتېرلىك كېسەللەرنى داۋالاشنى ئۆگىنىۋالدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹قىزىتما جەھەننەمنىڭ قىزىقىدىن، ئۇنى سۇ بىلەن سوۋۇتۇڭلار› دېگەن سۆزىدىن ئاددى كېسەللەرنى داۋالاشنى ئۆگىنىۋالدۇق.

****

ئەمما لوڭقا قويۇشتا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مىئراج كېچىسى ھەرقانداق بىر جامائەگە ئۆتسەم ئۇلار: ئى مۇھەممەد! ئۈممىتىڭگە ئېيتقىن! ئۇلار لوڭقا قويسۇن (قان ئالسۇن) دېدى. [تىرمىزى 2052، ئىبنى ماجە 3479 ـ ھەدىسلەر]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە: ئى مۇھەممەد! لوڭقا قويۇشنى لازىم تۇت! دېيىلگەن. [تىرمىزى 2052 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام لوڭقا قۇيدۇرۇپ لوڭقىچىغا ئىش ھەققىنى بەردى. [بۇخارى 5691 ـ، مۇسلىم 5713 ـ ھەدىسلەر]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەبۇتىيبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ لوڭقا قۇيدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئىككى سا (بىر سا 2.700 گىرامغا تەڭ) يېمەكلىك بەردى. ئۇ (ئەبۇ تىيبە) ئازاد قىلىنغان قۇلنىڭ تۆلەيدىغان خىراج بېجى ھەققىدە گەپ

قىلىۋېدى، ئۇنىڭ بېجىنى ئازلاتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: لوڭقا قويۇش ياخشى داۋالاش ئۇسۇلىدۇر دېدى. [بۇخارى 5696 ـ ھەدىس]

ئىكرىمە (ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ لوڭقىچى ئۈچ خىزمەتكارى بار ئىدى. ئۇلاردىن ئىككىسى باشقىلارغا لوڭقا قويۇپ غەللىنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ياكى ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرگە بېرەتتى، بىرسى ئۇنىڭغا ۋە ئائىلىسىدىكىلەرگە لوڭقا قوياتتى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «لوڭقا قۇيغۇچى نېمىدېگەن ياخشى بەندە ـ ھە! ناچار قاننى چىقىرىۋېتىدۇ. بەدەننى يەڭگىللەشتۈرىدۇ، كۆزنى روشەن قىلىدۇ». ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىئراجغا چىققاندا ئۇچرىغانلا پەرىشتىلەر: «لوڭقا قويدۇر» دېيىشتى. ئابدۇللا ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەنە مۇنداق دېدى: «ئاينىڭ ئۇن يەتتە، ئون توققۇز، يىگىرمە بىرى لوڭقا قويۇش ناھايىتى ياخشى». ئۇ يەنە مۇنداق دېدى: «بۇرنىغا دورا تېمىتىش، ئېغىزغا دورا تېمىتىش، قان ئېلىش (لوڭقا قويۇش)، پىيادە مېڭىش... سىلەرنىڭ ئەڭ ياخشى دوراڭلار، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېغىزىغا دورا قۇيۇلغاندا ئابباستىن باشقا ھەممە ئادەم ھەمكارلاشتى». [تىرمىزى 2053، ئىبنى ماجە 3478 ـ ھەدىسلەر]

*****

لوڭقا قويغاننىڭ پايدىلىرى: بەدەن سىرتىنى بۇزۇق قاندىن پاكىزلايدۇ، قان ئېلىش بەدەننىڭ چوڭقۇرىدىن بولغىنى ياخشى. لوڭقا قويۇش تېرە ئەتراپىدىكى قاننى چىقىرىپ تاشلايدۇ. لوڭقا قويۇش ۋە قان ئېلىش ئىشلىرى زامان ۋە ماكان ئېتىبارى بىلەن ئوخشاشمايدۇ. شۇنداقلا ياش، مىزاج، رايون، ۋاقىت... لارنىڭ ئوخشاشماسلىقى تۈپەيلىدىن قان ئېلىشمۇ ئوخشاشمايدۇ. ئىسسىق مىزاجلارنىڭ قېنى ناھايىتى پىشقان بولىدۇ، شۇڭا لوڭقا قويۇش ناھايىتى مەنپەئەتلىك. چۈنكى قان پىشسا سۈزۈلىدۇ ئاندىن بەدەن يۈزىگە (سىرتىغا) ئۆرلەيدۇ.

بەزى تېۋىپلار مۇنداق قارايدۇ: ئىسسىق رايونلاردا لوڭقا قويۇش ناھايىتى مەنپەئەتلىك. ئەڭ ياخشىسى ئاينىڭ ئوتتۇرىسى ياكى ئوتتۇرىسىدىن كېيىن بولغاي. ئاينىڭ ئۈچىنچى تۆتتىن بىرى بولسا ناھايىتى ياخشى. چۈنكى قان ئاي بېشىدا دولقۇنلىمايدۇ، ئاخىرىدا سۇسلايدۇ، ئەمما ئۇتتۇرىسىدا ياكى ئوتتۇرىدىن سەل كېيىن ئەڭ زىيادە بولىدىغان چاغدۇر.

ئىبنى سىنا مۇنداق دەيدۇ: ئاي بېشىدا لوڭقا قويماسلىقنى بۇيرۇلىدۇ، چۈنكى خىلىتلار ئۇ ۋاقىتتا ھەرىكەتلەنمىگەن بولىدۇ، ئاي ئاخىرىمۇ بولمايدۇ، چۈنكى ئۇ ۋاقىتتا خىلىتلار كەملەيدۇ. بەلكى ئاينىڭ ئوتتۇرىسى بولىدۇ، ئۇ ۋاقىتتا خىلىتلار ھەرىكەتلىنىپ ئاينىڭ ھەجمى تولغانسېرى قانلار كۆپەيگەن ۋاقىتتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹لوڭقا قويۇش ئەڭ ياخشى دوراڭلار› دېگىنى – ئەرەب يېرىم ئارىلىغا ئوخشاش ئىسسىق رايونلارغا قارىتىلغان. چۈنكى ئۇلارنىڭ قېنى سۇيۇق، ئۇنداق قان ئۆزىدىن چىقۋاتقان ھارارەتنى بەدەن سىرتىغا تارتىش ئۈچۈن بەدەن سىرتىغا مايىلراق. يەنە بىر تەرەپتىن بەدەننىڭ تەر تۆشۈكچىلىرى كەڭرى، كۈچى شالاڭ بولىدۇ، لوڭقا قويۇش قان تومۇرلارنى تولۇق بوشىتىدىغان، ئۈزۈلدۈرمەي، مەقسەتلىك قان ئايرىشىدۇر.

لوڭقىنى مۈرىگە قويغاندا دولا ۋە گال ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

پاتاڭنىڭ ئىككى تەرىپىدىكى قان تومۇرغا لوڭقا قويغاندا باش كېسەللىكلىرىگە، يۈز، چىش، قۇلاق ۋە كۆز، بۇرۇن، گال... قاتارلىق ئەزالارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئەگەر مەزكۇر ئەزالار قان كۆپلۈك ياكى قان بۇزۇلغان سەۋەبتىن ئاغرىغان بولسا.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پاتاڭ تومۇرىغا ۋە مۈرىسىگە لوڭقا قويغۇزاتتى. [تىرمىزى **2051** - ھەدىس]

ئۇ يەنە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ يەرگە لوڭقا قۇيغۇزاتتى: بىرى مۈرىگە، ئىككىسى پاتاڭغا. [ئىبنى ماجە **3483** - ھەدىس]

ئۇ يەنە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بېشى ئاغرىپ كېتىپ ئىھرامدىكى چاغدىمۇ لوڭقا قويدۇرغان. [بۇخارى 5701 ـ ھەدىس]

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پاتاك ۋە مۆرىگە لوڭقا قويۇشقا ۋەھى ئېلىپ چۈشتى. [ئىبنى ماجە 3482 ـ ھەدىس]

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چارچىغاندا پەللەككە (كاسىغا) لوڭقا قويدۇردى. [ئەبۇ داۋۇد 3863 ـ ھەدىس]

*******

تىۋىپلار تاڭلايننىڭ ئويمان يېرىگە لوڭقا قويۇش ھەققىدە بىرلىككە كېلەلمىدى.

ئەبۇ نۇئەيم «پەيغەمبەر تىبابىتى» دېگەن كىتابىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ سۆزىنى ئەسلەپ ئۆتىدۇ: كەينى دوقاڭلىنىڭ ئويمىنىغا لوڭقا قويۇشلار ئۇ بەش خىل كېسەللىككە شىپا بولىدۇ. (ئاق كېسەلنى شۇ قاتاردا ساندى).

يەنە بىر ھەدىستە: كەينى دوقاڭلىنىڭ ئويمىنىغا لوڭقا قويۇڭلار! ئۇ يەتمىش ئىككى خىل كېسەللىككە شىپا دېيىلگەن.

بەزىلەر بۇ گەپنى ناھايىتى تەستىقلىدى ۋە مۇنداق دېدى: ئۇ كۆز پىۋلتىيىپ چىقىشقا، ئىششىپ قالغان كۆزگە ۋە باشقا كۆز كېسەللىكلىرىگە، قاش ـ كىرپىك ئېغىرلىشىپ ساڭگىلىۋالغانغا پايدا قىلىدۇ.

ئەمما ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل لوڭقا قويۇشقا ئېھتىياجلىق بولغاندا ئارقا دوقىسىغا قويدۇرمىدى بەلكى ئارقا دوقىسىنىڭ ئىككى تەرىپىگە قويغۇزدى.

ئارقا دوقىغا لوڭقا قويۇشنى توغرا تاپمايدىغانلاردىن بىرى ئىبنى سىنادۇر. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ئارقا دوقىغا لوڭقا قويۇش ئادەمنى ئۇنتۇلغاق قىلىپ قويىدۇ. خۇددى پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام

ئېيتقاندەك. چۈنكى مېڭىنىڭ ئارقا تەرىپى قوغدىلىدىغان جاي لوڭقا ئۈنى بېكار قىلىدۇ.

باشقىلار ئۇنىڭغا رەددىيە قايتۇرۇپ مۇنداق دېدى: يۇقىرىقى ھەدىس سەھىھ (ساغلام) ھەدىس ئەمەس، ئەگەر ساغلام بولسا زۆرۈرىيەتسىز لوڭقا قويسا ئارقا مېڭىنى ئاجىزلاشتۇرۇۋېتىدۇ. ئەمما قان راستىنلا غالىپ كەلسە، ئۇ شەرىئەت ۋە تىبابەت قائىدىسىگە ئۇيغۇن. نۇرغۇن ھەدىسلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەھۋالغا قاراپ ئارقا دوقمىسىغا بىر قانچە قېتىم لوڭقا قويغان، ئۇ يەنە ئېھتىياجغا قاراپ باشقا جايلىرىغىمۇ لوڭقا قويغان دېيىلگەن.

******

ئېڭەكنىڭ ئاستىغا لوڭقا ـ قويۇش دەل ۋاقتىدا بولسا چىش، يۈز، گال... ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. باش ۋە ئالقاننى پاكىزلەيدۇ.

پۇتنىڭ ئالقىنىغا لوڭقا قويۇش ـ ئۇششۇقتا، يوتا ۋە پاچاقنىڭ جاراھىتىگە پايدا قىلىدۇ. ئۇ يەنە ھەيز قالايمىقانلىشىش ۋە تاش بۆرەك قىچىشىشلارغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ.

كۆكرەك ئاستىغا لوڭقا قويۇش ـ يوتىنىڭ جاراھىتىگە، قىچىششقا، ۋە سوغۇق يارىلارغا پايدا قىلىدۇ، يەنى: بۇغۇم ياللۇغىغا، بۇۋاسىرغا، قاداقتا مەنپەئەتلىكتۇر.

## لوڭقا قويىدىغان (قان ئالىدىغان) ۋاقىتلار

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: ئاينىڭ ئون يەتتىنچى، ئون توققۇزىنچى، يىگىرمە بىرىنچى كۈنلىرى لوڭقا قويۇشلار ناھايىتى ياخشى. [تىرمىزى 2503 ـ ھەدىس]

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پاتىڭغا، مۆرىسىگە ئاينىڭ ئون يەتتە، ئون توققۇز، يىگىرمە بىرىنچى كۈنى لوڭقا قوياتتى... قان ئېتىلىپ چىقىپ كەتسۇن بولمىسا ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ. [ئىبنى ماجە 3486 ـ ھەدىس]

ئــەبۇ ھۇرەيـــرە رەزىيـــەللاھۇ ئـــەنھۇنىڭ ھەدىســـىدە پـــەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: ئايىنىڭ ئون يەتتە، ئون توققۇز، يىگىرمە بىرىنچى كۈنلىرى لوڭقا قۇيغان ئادەمگە ھەرقانداق كېسەلدىن شىپالىق بولىدۇ. (بۇ يەردە قان غالىپ كەلگەن ھەرقانداق كېسەل دېمەكچى) [ئەبۇ داۋۇد 3861 ـ ھەدىس]

بۇ ھەدىسلەر تىۋىپلار بىرلىككە كەلگەن نەرسىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ، ئۇ بولسىمۇ: لوڭقا قويۇش ئاينىڭ ئىككىنچى يېرىمىدا ياكى ئۈچىنچى تۆتتىن بىرىدە بولسا، باش ۋە ئاخىرىغا قارىغاندا ئەڭ مەنپەئەتلىك بولىدۇ. ئەمما ھاجەت چۈشكەندە قانداقلا ۋاقىتتا لوڭقا قويسا بولۇۋېرىدۇ.

ئىمام خەللال: ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل قايسى ۋاقىتتا قېنى ئۆرلىسە شۇ ۋاقىتتا لوڭقا قويدۇراتتى دېگەن.

ئىبنى سىنا مۇنداق دەيدۇ: كۈندۈزى لوڭقا قويدىغان ۋاقىت سائەت ئىككى ياكى ئۈچ. قان ئېلىش چوقۇم يۇيۇنغاندىن كېيىن بولۇشى كېرەك. قېنى قويۇق بولغان ئادەملەر يۇيۇنۇپ بىرەر سائەت يۈگۈنۈپ ئاندىن لوڭقا قويدۇرسۇن.

تىۋىپلار توق قورساق لوڭقا قويۇشنى توغرا كۆرمەيدۇ، چۈنكى ئۇ تومۇرلارنىڭ توسۇلۇپ قېلىشىنى ياكى ناچار كېسەللەرنى پەيدا قىلىشى مۇمكىن، بولۇپمۇ يېيىلگەن تاماق ئېغىر، قاتتىق بولسا.

قان ئېلىش شۆلگەيگە داۋا، توق قورساقتا كېسەللىك ئېلىپ كېلىدۇ، ئاينىڭ ئون يەتتىنچى كۈنى بولسا شىپا ئېلىپ كېلىدۇ.

لوڭقا قويۇشقا بۇ ۋاقىتلارنى تاللاش كېسەل بولۇپ قېلىشتىن ئېھتىيات قىلغان ۋە سالامەتلىكنى ئاسرىغان ئاساستا دېيىلدى، ئەمما كېسەللىك داۋالاشتا قانداقلا چاغدا لوڭقا قويسا بولۇۋېرىدۇ.

*******

ھەپتىنىڭ قايسى كۈنلىرى لوڭقا قويۇش كېرەك؟

ھەرب ئىبنى ئىسمائىل مۇنداق دەيدۇ: مەن ئىمام ئەھمەدتىن سورىدىم: لوڭقا قويۇش ياخشى ئەمەس كۈنلەرمۇ بارمۇ؟ ئىمام ئەھمەد

جاۋاب بېرىپ: چارشەنبە ۋە شەنبە كۈنلىرى ھەققىدە خەۋەر بار دېدى.

ھۈسەيىن ئىبنى ھەسسانمۇ ئىمام ئەھمەددىن شۇنداق سورىۋېدى، ئىمامى ئەھمەد: چارشەنبە ھەققىدە خەۋەر بار، بەزىلەر جۈمە كۈنى دەيدىكەن دېدى.

ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: چارشەنبە، شەنبە كۈنى لوڭقا قويدۇرغان ئادەم ئاق كېسەل بولۇپ قالسا ئۆزىنىلا مالامەت قىلسۇن. [بەيھەقىي 340/9 ـ ھەدىس]

ئىمام ئەھمەدتىن چارشەنبە، شەنبە كۈنلىرى بەدەندىكى مويلارنى ئېلىش ۋە لوڭقا قويدۇرۇش ھەققىدە سورالغاندا، ئۇ كۈنلەردە ئۇنداق قىلىشنى مۇۋاپىق كۆرمىدى ۋە مۇنداق دېدى: ماڭا بىر ئادەمنىڭ خەۋىرى كەلدىكى ئۇ ئادەم چارشەنبە كۈنى مويلىرىنى تازىلاپ لوڭقا قويدۇرىۋاپتۇ، مەن خەۋەرچىگە ئۇ ئادەم ھەدىسنى سەل چاغلىغان ئىكەندە دېسەم ئۇ: ھەئە! دېدى.

دارىقۇتنىنىڭ 《ئەفراد》 دېگەن كىتابىدا نافىئى مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللا ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ماڭا مۇنداق دېدى: قېنىم قىزىپ كەتتى، ماڭا بىر لوڭقىچى تېپىپ كەلگىن، كىچىك بالا بولمىسۇن، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئاڭلىدىم: لوڭقا قويۇش ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتىنى ئۆستۈرىدۇ، ئەقىللىقنى ئەقىل قوشىدۇ، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن لوڭقا قويۇڭلار، پەيشەنبە كۈنى قويۇڭلار، ماخاۋ ۋە ئاق كېسەللىكلەر چارشەنبە كۈنى چۈشىدۇ. [ئىبنى ماجە 3487 ـ ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىستە: دۈشەنبە، سەيشەنبە لوڭقا قويۇڭلار، چارشەنبە كۈنى قويماڭلار! دېيىلگەن.

《ئەبۇ داۋۇد》 تا مۇنداق دېيىلگەن: ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سەيشەنبە لوڭقا قويۇشنى ياقتۇرمايتتى ۋە مۇنداق دەيتتى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: سەيشەنبە كۈنى قاننىڭ كۈنى، ئۇ كۈندە قان توختىمايدىغان بىر ۋاقىت بار. [3862 ـ ھەدىس]

*****

يۇقىرىقى ھەدىسلەر مەزمۇنىدىن يەنە مۇنداق مەزمۇن چىقىدۇ: داۋالىنىشنىڭ مۇستەھەبلىكى، لوڭقا قويۇش (قان ئېلىش) نىڭمۇ مۇستەھەبلىكى، لوڭقىنى ئەھۋال تەقەززا قىلغان جايغا قويۇش كېرەكلىكى، ئېھرام باغلىغان ئادەممۇ لوڭقا قويسا بولىدىغانلىقى، زۆرۈر تېپىلسا چېچىدىن مەلۇم مىقداردا ئېلىپ تاشلانسا ھەم بولىدىغانلىقى.... قاتارلىقلار.

ئەمما ئۇنىڭ ئۇچۇن فىدىيە (تۆلەم) تۆلەمدۇ؟ بۇنى ئۈيلىنىپ بېقىش كېرەك.

روزىدار لوڭقا قويدۇرسا بولىدۇ «سەھىھ بۇخارى» دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام روزىدار تۇرۇپ لوڭقا قويدۇرغان. [ بۇخارى 1938 - ھەدىس]

لېكىن روزىسى بۇزۇلامدۇ- يوق؟ بۇ بىر مەسىلە، توغرىسى: روزا بۇزۇلىدۇ. ئۇ ئادەم ئىپتار قىلىدۇ، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامىمۇ شۇنداق قىلغان. بۇ سۆزگە قايىل بولمايدىغانلار يۇقىرىقى ھەدىسنى دەلىل قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام روزىدار ھالەتتە لوڭقا قويدۇرغان دېيىشىدۇ. لېكىن بۇ ھەدىس پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىپتار قىلمىغىنىغا (روزىنى بۇزمىغىنىغا) دالالەت قىلمايدۇ، ئەمما تۆۋەندىكىدەك تۆت شەرت بولۇپ قالسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام راست شۇ قېتىمقى روزىنى بۇزمىدى دەيمىز:

**1** - روزا پەرز روزا بولسا

**2** - ئۇ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) مۇقىم بولسا (سەپەر ئۈستىدە بولمىسا)

**3** - لوڭقا قويۇشقا موھتاج بولغىدەك كېسەل بولمىسا

**4** - بۇ ھەدىس پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: لوڭقا قويغۇچى ۋە قويدۇرغۇچىنىڭ روزىسى بۇزۇلىدۇ (ئىپتار قىلىدۇ) دېگەن ھەدىسىدىن كېيىن بولسا.

يۇقىرىقى تۆت شەرت ئىسپاتلانسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام لوڭقا

قويدۇرۇپمۇ يەنە روزىسىنى داۋاملاشتۇرغان بولىدۇ. ئەگەر ئۇ شەرتلەر ئىسپاتلانمىسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نەپلە روزا تۇتۇپ، لوڭقا قويدۇرغاندىن كېيىن روزىسىنى بۇزۇۋەتسە نىمىشقا بولمايدىكەن؟ ياكى رامىزان بولۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەر ئۈستىدە بولۇپ قالسا لوڭقىدىن كېيىن روزىسىنى بۇزۇۋەتسە يەنە نىمىشقا بولمايدىكەن؟ ياكى رامىزاندا مەدىنىدە مۇقىم بولۇپ ھەرخىل ئېھتىياج تۈپەيلى روزىسىنى بۇزسا بولمامدىكەن؟ ياكى رامىزاندا باشقا سەۋەبى يوق، ئەمما لوڭقا قويدۇرغان سەۋەبتىن روزىسىنى بۇزسا نىمىشقا بولمايدىكەن؟..... چۈنكى ئۇ زات لوڭقا قويغۇچى ۋە قويدۇرغۇچى ئىككىلىسىلا ئىپتار قىلدى (روزىسى بۇزۇلدى) دېگەن تۇرسا؟! يۇقىرىقى تۆت شەرتنىڭ بىرىنى ئىسپاتلىماق قىيىن تۇرسا، تۆتىنى قانداق ئىسپاتلىغىلۇق؟

بۇ ھەدىسلەردىن يەنە: تۇغۇپ ۋە باشقىلار ئالدىن دېيىشمەي تۇرۇپ ئىش پۈتكەندە ھەق ئالسا بولىدىغانلىقى، ھەقنى ھېسابلىغاندا ئېھتىياتقان باھادا ياكى شۇ ئادەمنى رازى قىلغۇدەك ھەق بېرىش كېرەكلىكى ئەكىس ئېتىدۇ.

بۇ ھەدىسلەردە يەنە: گەرچە لوڭقا قويۇش كەسپى ئازاد ئادەملەرگە ئانچە ياخشى بولمىسىمۇ لوڭقا قويۇش كەسپى بىلەن شۇغۇللىنىشنىڭ دۇرۇسلىقى ۋە ئۇنىڭ ئۇچۇن ھەق ئېلىپ يېسە ھارام بولمايدىغانلىقى قەيت قىلىنغان، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام لوڭقىچىغا ھەققىنى بەردى، ئۇنى يېيىشتىن توسىمىدى. ھەدىستە كەلگەن: ‹لوڭقا قويغۇچىنىڭ پۇلى سېسىق› دېگىنى، خۇددى سامساق بىلەن پىيازنى سېسىق دېگەندەكلا ئاتالغۇدىكى گەپ.

بۇ ھەدىسلەردە يەنە: قۇلنىڭ تۆلىمنى خوجايىنى كۆندىلىكنى كۆندىلىك ئاز ئازدىن ئېلىپ تۇرسىمۇ بولىدىغانلىقى، قۇلنىڭمۇ كۆچى يەتكەنچە ھەققىنى تۆلەپ تۇرسا بولىدىغانلىقى، ئەگەر ئۇ پۇلنى ئېلىشتىن چەكلەنسە، ئۇنىڭ ھەممىسىنىڭ تۆلەم پۇلى بولىدىغانلىقى، (بۇ يەردىكى تۆلەم پۇلى: مۇسۇلمان ئەمەسلەر مۇسۇلمانلار رايونىدا تۇرغاندا تۆلەيدىغان بىر تۇرلۇك باج) تۆلەمدىن ئاشقىنى ئۇزىنىڭ مۈلكى بولۇپ خالىغانچە ئىشلىتەلەيدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

## قان تومۇرنى كېسىش ۋە ئۇنى داغلاش

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنهۇغا بىر تېۋىپ ئەۋەتتى، ئۇ تېۋىپ ئۇبەينىڭ بىر دانە قان تومۇرىنى كېسىپ، داغلىۋەتتى. [مۇسلىم 5709 ـ ھەدىس]

سەئىد ئىبنى مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ بىلىكىگە ئوق تەككەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەئىدنىڭ بىلىكىدىكى تومۇرنى داغلىلىدى، ئۇيەر ئىششىپ كەتتى، ئىككىنچى قېتىم يەنە داغلىلىدى. [مۇسلىم 5712 ـ ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەئىد ئىبنى مۇئازنىڭ بىلىكىدىكى قان تومۇرنى نەيزىنىڭ ئۇچى بىلەن داغلىلىدى، ئاندىن سەئىد ياكى باشقىلار ئۇنى يەنە داغلىلىدى.

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەنسارىلاردىن بىر كىشىنىڭ بىلىكىگە نەيزىنىڭ ئۇچى تەگدى، پەيغەمبىرىمىز ئۇنى داغلاشقا بۇيرىدى.

ئەبۇ ئۇبەيدە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بىر ئادەم كەلتۈرۈلدى، ئۇ ئادەمنى داغلاش كېرەك ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: داغلىلاڭلار ۋە تاشنى قىزىتىپ يېقىڭلار دېدى. [ئابدۇررازاق مۇسەننىفى 19517 ـ ھەدىس]

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ دېيىشىچە: پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭ بىلەك تومۇرىنى داغلىغان ئىكەن.

‹سەھىھ بۇخارى› دا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ دېيىشىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا ئۇ كۆكرەك ياللۇغى سەۋەبىدىن داغلانغان ئىكەن. [بۇخارى 5719 ـ ھەدىس]

‹تىرمىزى› دا: ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسئەد ئىبنى زۇرارىنى تىكەنسىمان ئۇسۇكچە ئۈچۈن داغلىغان. [تىرمىزى 2050 ـ ھەدىس]

يۇقىرىدا ئۆتكەن ‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹مەن

داغماللاشــنى ياقتۇرمايمــەن» دېگــەن. يەنــە بــر رىۋايەتتــە: «مــەن ئۈممىتىمنى داغماللاشتىن توسايمەن» دېگەن.

«تىرمىزى» دا ئىمران ئىبنى هۇسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داغماللاشتىن نەھى قىلغان. ئىمران رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بالا بېرىلدۇق داغماللاندۇق، لېكىن نىجات تاپالمىدۇق (ياكى ساقىيالمىدۇق). [2049 ـ ھەدىس]

خەتتابى مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەئدنى داغماللىسا جاراھەتتىن قان كۆپ ئېقىپ كەتمىسۇن دېگەن گەپ. يەنە بىر تەرەپتىن قان كۆپ چىقىپ كېتىپ ھالاك بولمىسۇن دېگەن كۆز قاراشتا بولغان. ئەمما قولى ياكى پۇتى كېسىلگەن ئادەم داغماللانسا بولىدۇ.

داغماللاشتىن چەكلەش بولسا: شىپالىقنى تەلەپ قىلىپ داغماللىمىسۇن دېگەن گەپ، چۈنكى ئۇلار ئەينى ۋاقىتتا داغماللىمىسا ئۆلىدۇ دەپ قارايتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئەشۇ نىيەتتىن توستى.

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەقەت ئىمران ئىبنى هۇسەيىننى مەخسۇس توستى، چۈنكى ئۇ ئاقما كېسەل بولۇپ قالغان ئىدى، ئۇ ئاققان يەر خەتەرلىك ئىدى، ئۇ يەرنى داغماللاشتىن توستى، بۇ قورقۇنۇچلۇق جاينى داغماللاشتىن توسقىنى ھېسابلىنىدۇ.

ئىبنى قۇتەيبە مۇنداق دەيدۇ: داغماللاش ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى ـ ساق ئادەمنى كېسەل بولماسلىق ئۈچۈن داغماللاش. بۇ ھەقتە «داغماللىغان ئادەم تەۋەككۇل قىلمىدى» دېگەن گەپ چىققان. يەنە بىرى ـ بىرەر ئەزا يىرىڭدىسا ياكى كېسىلسە داغماللاش. مانا بۇنىڭدا شىپا بار. داغماللاپ داۋالىسا نەتىجىلىك بولۇشى ياكى بولماسلىقىنى بىلگىلى بولمايدىغان سەۋەبلىك ئۇ كاراھىيەتكە يېقىن.

«سەھىھ بۇخارى» دا: جەننەتكە ھېسابسىز كىرىدىغان يەتمىش مىڭ ئادەمنىڭ سۈپىتى بايانىدا: ئۇلار كېسەللىرىگە دەم سېلىشنى تەلەپ قىلمايدۇ، داغماللىمايدۇ، شۇم پال ئالمايدۇ، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدۇ. دېيىلگەن. [5705 ـ ھەدىس]

داغماللاش ھەدىسلىرى مۇنداق تۆت مەزمۇننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 ـ داغماللاشنى قوللىنىش

2 ـ ئۇنىڭغا مۇھەببەت باغلىماسلىق

3 ـ ئۇنى ئىشلەتمىگەنلەرنى مەدھىيىلەش

4 ـ ئۇنىڭدىن توسۇش.

ئاللاھ خالىسا بۇ تۆت ئىش ئارىسىدا قارىمۇقارشىلىق يوق، ئۇنى قوللىنىش دېگەن گەپ ـ دۇرۇس دېگەن گەپ. مۇھەببەت باغلىماسلىق دېگەن گەپ ـ چەكلەش مەناسىنى بىلدۈرمەيدۇ. ئۇنى ئىشلەتمىگەنلەرنى مەدھىيىلەش ـ ئىشلەتمىگەننى ئەڭ ياخشى ۋە ئەۋزەل دېگەن گەپ. ئۇنىڭدىن توساش ـ قارشى تەرەپنىڭ ئىختىيارلىقى بىلەن توساش ياكى داغماللاش ئېھتىياجى يوق پەقەت كېسەل بولۇپ قېلىشنىڭ ئالدىنى ئېلىپ، قورقۇپ داغماللىماقچى بولغان ئادەملەرنى توساش دېگەن بولىدۇ.

## تۇتقاقلىق كېسىلىنى داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەتا ئىبنى ئەبى رەباھقا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەن ساڭا جەننەتتى ئايالدىن بىرنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟ دېگەن، ئەتا ئىبنى ئەبى رەباھ: ماقۇل! دېسە، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مانا مۇشۇ قارا (زەڭگى) ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: مېنىڭ تۇتقاقلىق كېسىلىم بار، كېسىلىم تۇتۇپ كەتكەندە كىيىم ـ كېچەكلىرىمنى سېلىپ تاشلايمەن، مەن ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلسىلا (ساقىيىپ قالاي) دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەگەر سەۋرى قىلىپ مۇشۇنداق ئۆتسىڭىز جەننەتتى بولۇسىز، خالىسىڭىز مەن دۇئا قىلاي ساقىيىسىز دېدى، ئۇ ئايال: سەۋر قىلاي دېدى ۋە: مېنىڭ ئەۋرىتىم ئېچىلىپ قالىدىكەن (كېسەل تۇتسا)، مۇشۇ ھەقتە دۇئا قىلىپ قويغان بولسىلا دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالغا دۇئا قىلدى. [بۇخارى 5652 ـ، مۇسلىم

## 526 ـ ھەدىسلەر]

مەن دەيمەن: تۇتقاقلىق كېسەل ئىككى قىسىم بولىدۇ. بىرى ـ تۇپراققا مەنسۇپ بولغان نىجىس (ناچار) روھلار تەرىپىدىن بولىدىغان تۇتقاقلىق، يەنە بىرى ـ ناچار خىلىتلار سەۋەبىدىن بولىدىغان تۇتقاقلىق. تىۋىپلار سەۋەبىنى ۋە داۋاسىنى ئىزدەيدىغان تۇتقاق ئىككىنچى خىل تۇتقاقتۇر.

ئەمما روھلار تەرىپىدىن بولغان تۇتقاقنى تىۋىپلارنىڭ پىشۋالىرى ۋە ئەقىللىقلىرى ئېتىراپ قىلىدۇ، ئۇنى چەتكە قاقمايدۇ. ئۇلار يەنە شۇنى ئېتىراپ قىلىدۇكى: ئۇنىڭ بىردىن بىر داۋاسى ـ يۇقىرىغا مەنسۇپ بولغان، ياخشى، ئۇلۇغ روھلارنى ئەشۇ نىجىس، يامان روھلار بىلەن ئۇچراشتۇرۇش ئارقىلىق يامان روھنىڭ تەسىرىنى يوقىتىش ۋە ئۇنىڭ ھەرىكەتلىرىنى بىكار قىلىشتۇر. بۇقرات ئۆزىنىڭ كىتابلىرىدا تۇتقاق كېسەلى داۋالاش تېمىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ‹بۇ ـ ماددا ۋە خىلىتلار سەۋەبىدىن بولغان تۇتقاق كېسىلىگە پايدا قىلىدۇ، ئەمما روھلاردىن بولغان تۇتقاققا مەنپەئەت قىلمايدۇ›.

تۆۋەن دەرىجىلىك نادان تىۋىپلار ۋە دىنسىز، ياكى دىنسىزلارنى ئۇلۇغ ھېسابلايدىغان ناچار تىۋىپلار روھ سەۋەبىدىن بولغان تۇتقاقنى ئىنكار قىلىدۇ. ئۇلار روھلارنىڭ تۇتقاقلىق ئادەم بەدىنىگە تەسىر قىلىدىغىنىنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. ھېسسى بىلىش ۋە مەۋجۇتلۇق گۇۋاھ بولسىمۇ ئۇلار بۇنى خىلىت ۋە ماددا سەۋەبىدىن دەپ قارايدۇ. ئۇلارنىڭ سۆزلىرى نىسپىي توغرا بولسىمۇ مۇتلەق ھەقىقەت ئەمەس.

قەدىمقى تىبابەتتە بۇخىل تۇتقاقنى ‹ئىلاھى كېسەل› دەپ قارايتتى ۋە ئۇنى روھلاردىن دەيتتى. جالىنۇس ۋە باشقىلار بۇ ئاتالغۇنى شەرھلەپ مۇنداق دېدى: ئۇلار (قەدىمقىلار) بۇ كېسەلنى ‹ئىلاھى كېسەل› دەپ ئاتىدى، چۈنكى بۇ كېسەلنىڭ ئىللىتى مېڭە ئورناشقان ئىلاھىي قىسىم ـ ‹باش› دا ئىدى.

بۇ ئىزاھات ئۇلارنىڭ روھلارغا ۋە روھلارنىڭ تەسىرىگە بولغان چۈشەنچىسىدىن كەلگەن.

ئەمما دىنسىزلارنىڭ تىۋىپلىرى پەقەت خىلىت سەۋەبىدىن بولغان

تۇتقاقنىلا ئىتراپ قىلىدۇ.

روھلار ۋە ئۇنىڭ تەسىرىنى بىلىدىغان ئەقىللىق ئادەملەر ئۇلارنىڭ نادانلىقىغا كۈلىدۇ.

بۇخىل (بىرىنچى خىل) تۇتقاقنى داۋالاش ئىككى ئىش بىلەن بولىدۇ: بىرى ـ كېسەل تەرىپىدىن، يەنە بىرى تۇتۇپ تەرىپىدىن.

كېسەل تەرىپىدىن بولىدىغان داۋالاش: ئۆز روھىياتىنى كۈچلەندۈرۈش، روھلارنى ياراتقۇچىغا سادىقلىق بىلەن يۈزلەندۈرۈش، ئايەت ۋە توغرا بولغان دۇئالارنى قەلب ۋە دىلغا سىڭدۈرۈۋېتىش... بۇ بىر ئۇرۇشقا ئوخشايدۇ... ئۇرۇش قىلغۇچى ئىككى ئىش بىلەن دۈشمىنى ئۈستىدىن غالىپ كېلىدۇ: بىرى ـ قورال توغرا، ياخشى بولۇشى كېرەك، يەنە بىرى ـ بىلەكنىڭ كۈچلۈك بولۇشى كېرەك. ئەگەر ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرىدىن چاتاق چىقسا قورال مەسىلىنى ھەل قىلالمايدۇ. ئەگەر ئىككىلىسىدىن چاتاق چىقسىچۇ؟... قەلب تەۋھىدتىن، تەۋەككۇلدىن، تەقۋادىن، يۈزلىنىشتىن... خالى، خاراپ بولسا، ھەم يەنە ئۇنىڭ قورالى بولمىسىچۇ؟

تۇتۇپ تەرىپىدىن بولغان داۋالىنىش: تۇتۇپتىمۇ يۇقىرىقى ئىككى ئىش بولۇشى كېرەك. ھەتتا شۇنداقمۇ تۇتۇپلار باركى ـ «ئۇنىڭ بەدىنىدىن چىق!» ياكى «ئاللاھنىڭ نامى بىلەن...» ۋە ياكى «قۇۋۋەت ۋە ياردەم پەقەت ئاللاھتىن...» دېيىشلا ئىش پۈتىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئى ئاللاھنىڭ دۈشمىنى چىقىپ كەت! مەن ئاللاھنىڭ ئەلچىسىمەن.

مەن ئۇستازىم ئىبنى تەيمىييەنى شۇنداق كۆردۈمكى ـ ئۇ گاھىدا تۇتقاق كېسىلى بار ئادەمنىڭ يېنىغا بىرەيلەننى ئەۋەتەتتى، ئۇ ئادەم كېسەل قېشىغا بېرىپ: ئۇستازىم ساڭا شۇنداق دەيدۇ: سەن بۇ كېسەلنىڭ تېنىدىن چىقىپ كەت! ئاندىن ئۇ كېسەل ھوشىغا كېلەتتى... گاھىدا ئۇستازىم ئۆزى بېرىپ سۆزلىشەتتى. گاھى روھلار قارشىلىق قىلاتتى، ئۇستاز ئۇنى ئۇرۇپ چىقىراتتى، ھېلىقى كېسەل ھوشىغا كەلگەندە بىرەر ئاغرىق سەزمەيتتى، بۇنى بىز ۋە باشقىلار كۆپ قېتىم، تەكرار ـ تەكرار كۆرگەنىمىز...

ئۇستاز تولاراق تۇتقاقنىڭ قۇلىقىغا مۇنۇ ئايەتنى ئوقۇيتتى: ﴿ئى ئىنسانلار! بىزنى سىلەر ئۆزەڭلارنى بېكارغا ياراتتى (يەنى سىلەر بىزنى هايۋاناتلارنى ياراتقىنىمىزدەك بىز هېچقانداق ساۋابمۇ بەرمەيدىغان، جازامۇ بەرمەيدىغان قىلىپ ياراتتى)، ئۆزەڭلارنى بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا قايتۇرۇلمايدۇ دەپ ئويلامسىلەر؟﴾ [سۈرە ‹مۇئمىنۇن› 115 ـ ئايەت]

ئۇستاز ماڭا مۇنداق بىر ئىشنى سۆزلەپ بەرگەن:

بىر قېتىم ئۇ بىر تۇتقاقنىڭ قۇلىقىغا ئوقۇيدۇ، روھ ئۇنىڭغا: هە.... دەپ ئاۋازىنى سوزىدۇ. ئۇستاز مۇنداق دېدى: تاياقتىن بىرنى قولۇمغا ئالدىم ۋە ئۇنىڭ پاتاڭ تومۇرىغا تازا قويدۇم، ئۇرىۋاتسام روھ: مەن ئۇنى ياخشى كۆرىمەن، دېدى. مەن ئۇنىڭغا: ئۇ سېنى ياخشى كۆرمەيدۇ، دېدىم. ئۇ ماڭا: ئۇنىڭ بىلەن بىرگە هەج قىلاي دەيمەن، دېدى. مەن: ئۇ سەن بىلەن بىرگە هەج قىلىشنى خالىمايدۇ، دېدىم. ئۇ: سېنىڭ يۈزىڭنى قىلىپ چىقىپ كېتەي دېدى. مەن: ياق! مېنىڭ يۈزۈم بىلەن ئەمەس، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە بويسۇنۇپ چىقىپ كەت! دېدىم. ئۇ: مەن ئەمىسە چىقىپ كەتتىم، دېدى. ئۇزاق ئۆتمەي تۇتقاق ئوڭ ـ سول تەرىپىگە قاراپ ئولتۇردى ۋە: مەن نېمىشقا ئۇستاز ئالدىغا كېلىپ قالدىم؟ مەن گۇناھ قىلمىسام؟ دېدى. ئۇ ئالدىدا يېگەن تاياقلارنى سەزمىگەن ئىدى.

ئۇستازىمىز يەنە: ‹ئايەتۇلكۇرسى› بىلەن داۋالايتتى، ئۇ كېسەل ۋە تۇتىپنى كۆپ قۇرئان ئوقۇشقا بۇيرۇيتتى، سۈرە ‹فەلەق› نى ۋە سۈرە ‹ئىخلاس› نى كۆپ ئوقۇشقا ئىلھاملاندۇراتتى. يىغىپ ئېيتقاندا: بۇخىل تۇتقاقلىق كېسەلنى ۋە ئۇنى داۋالاشنى پەقەت ئىلىم ـ مەرىپەتى ۋە ئەقلى ئاز، جاھىل ـ نادان ئادەملەرلا ئىنكار قىلىدۇ. نىجىس روھلارنىڭ ئىنسانلارنى بويسۇندۇرۇۋېلىشى ـ ئىنسانلارنىڭ دىنىنىڭ سۇسلىقى، قەلبىنىڭ، تىللىرىنىڭ مۇتلەق ھەقىقەتنى ئەسلەش ۋە تىلغا ئېلىش خاراپلىقى، ئىمانى ۋە پەيغەمبەرلىك كۆرسەتمىلەرگە سەل قارىغانلىقى... سەۋەبلىرىدىن بولىدۇ. ئىنساننىڭ مەنىۋى قورالى يوق، ھەتتا يالىڭاچ ھالەتتە نىجىس روھلارغا يولۇقسا تەبىئىكى ئۇ روھلار ئىنسانغا تەسىر قىلىدۇ.

ئەگەر پەردە ئىچۈشتىلسە نۇرغۇن ئىنسانلارنىڭ ئەشۇ نىجىس روھلارغا قول بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئالقىنىدا تۇتقاقلىق ئىكەنلىكىنى كۆرگەن بولاتتىڭ! ئۇ روھلار ئەشۇ غاپىل ئىنسانلارنى خالىغان يېرىگە ئاپىرىدۇ، ئۇنىڭغا قارشىلىق قىلالمايدۇ، ئۇلاردا ئەڭ چوڭ تۇتقاقلىق كېسىلى بولۇپ پەقەت ئەشۇ نىجىس روھلار ئۇلاردىن ئايرىلغاندىلا ئاندىن ئۇلار ھوشىغا كېلىدۇ.

بۇخىل تۇتقاقلىقنىڭ داۋاسى پەيغەمبەرلەر ئەكەلگەن نەرسىلەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنى توغرا ئەقىل بىلەن بىرلەشتۈرۈش ۋە جەننەت، دوزاخنى كۆز ئالدىدا، يۈرىكىنىڭ قىبلىسىگە قويۇش، دۇنيا خەلقىنى ۋە ئۇلارغا چۈشىۋاتقان بالايى - ئاپەتلەرنىڭ يامغۇر ياغقاندەك ئالدى كەينىدە بولىۋاتقانلىقىنى، ئۇ ئىنسانلارنىڭ ھۇشسىزلىنىپ ئەسلىگە كېلەلمەيۋاتقانلىقىنى كۆز ئالدىغا كەلتۈرۈش ئارقىلىق بولىدۇ.

دىققەت!.... بۇ يەردە **10** بەتتەك ماتېرىيال باشقا فۇنتقا ئۆزگىرىپ كېتىش ئارقىلىق بۇزۇلۇپ كەتكەن

سەۋر بىلەن جەننەتكە كىرىشنى تاللىدى.

بۇ داۋالاناسلىقنىڭ دۇرۇسلىقىغا دەلىل، شۇنداقلا روھ كېسەللىكلىرىنى داۋالاش دۇئا بىلەن، ئاللاھقا يۈزلىنىش بىلەن بولىدىغانلىقى، بۇ ئارقىلىق تېۋىپلار يېتەلمىگەن يەرگە يەتكىلى بولىدىغانلىقى، بۇ خىل داۋالاشنىڭ تەسىرى ۋە رولى، شۇنداقلا ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ئۇنى قوبۇل قىلىشى ماددى دورىلارنىڭ تەسىرىدىن كۈچلۈك ئىكەنلىكىگە دەلىل.

بىز ۋە باشقىلار بۇنى كۆپ قېتىم تەجرىبە قىلدۇق.

ئەقىللىق تېۋىپلار شۇنى ئېتىراپ قىلىدۇكى - روھى قۇۋۋەت ۋە ئۇنىڭ تەسىرچانلىقى كېسەل داۋالاشتا ئاجايىپ رول ئوينايدۇ. تىبابەت ئىلمىنىڭ تەرەققىياتىغا دىنسىز، ئەقىلسىز، نادان ئادەملەر ئاز بولمىغان زىيانلارنى سالىدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن: ئۇ ئايالنىڭ كېسىلىنى روھ تەرىپىدىن بولغان (بىرىنچى خىل) كېسەل دېسەكمۇ بولىدۇ، شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا سەۋر بىلەن جەننەتكە كىرىش ياكى دۇئا بىلەن

شىپا تېپىشنى تاللاشقا ئىختىيار بەرگەندە ئۇ سەۋر ۋە سىترە (ئەزالىرىنىڭ يېپىلىشى) نى تاللىدى.

## ئولتۇرغۇچ نېرۋا ئاغرىقى

‹ئىبنى ماجە› دە ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: ئولتۇرغۇچ نېرۋا ئاغرىقىنىڭ دورىسى: جاڭگال قويىنىڭ قۇيرۇقى ئېرىتىلىپ، ئۈچكە بۆلىنىدۇ، ھەر كۈنى بىر ئۈلۈشىنى ناشتا قىلماي ئىچىلىدۇ. [3463 - ھەدىس]

ئولتۇرغۇچ نېرۋا ئاغرىقى: كاسىنىڭ بوغۇمىدىن باشلىنىدىغان ئاغرىق بولۇپ، ئارقا تەرەپ بىلەن يوتىغا كېلىدۇ. گاھىدا ئۇشۇققىمۇ كېلىدۇ. مۇددەت ئۇزارغانسېرى پەسكە چۈشىدۇ ۋە پۇت ئورۇقلايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى ئىككى تۈرلۈك: بىرى - ئام، يەنى: زامان، ماكان، شەخس ۋە ئەھۋالغا قارىتا ئومۇمىيلىققا ئىگە، يەنە بىرى - خاس، يەنى: مەزكۇر ئىشلارغا قارىتا خاسلىققا ئىگە. بۇ ھەدىس ئىككىنچى تۈركۈمدىكى سۆز بولۇپ، گەپ ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى كىشىلەرگە قارىتىلغان، بولۇپمۇ سەھرانىڭ ئەرەبلىرىگە... ئۇلارغا نىسبەتەن بۇ خىل داۋالاش ئەڭ ئۈنۈملۈك، چۈنكى بۇ كېسەللىك قۇرغاقلىقتىن بولىدۇ، گاھىدا شىلىمسىمان قويۇق خىلتلار سەۋەبىدىن بولىدۇ. بۇنىڭ داۋاسى: سۈرگە ئىشلىتىش، قۇيرۇقتا ئىككى خىل خۇسۇسىيەت بار: بىرى - پىشۇرۇش، يەنە بىرى - يۇمشىتىش. بۇ يەردە مەزكۇر كېسەل مانا شۇ ئىككى نەرسىگە ئېھتىياجلىق.

جاڭگال قويىنى تىلغا ئېلىشنىڭ سەۋەبى: ئۇنىڭدا ئارتۇق ماددا ئاز بولىدۇ، ھەجمى كىچىكرەك، يەنە بىر تەرەپتىن باققان مەيدانىمۇ ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ، چۈنكى ئۇ قويلار ھاۋاسى ئىسسىق جايلارنىڭ ئوتىنى يەيدۇ، بۇ ئۆسۈملۈكلەرنى ھايۋان يېسە ئوزۇقلۇق بولىدۇ، گۆشلەرگە ئوتلارنىڭ تەبىئىتى سىڭىدۇ، ھايۋاننىڭ مىزاجىنى تەڭشەيدۇ، يۇمشىتىدۇ، بولۇپمۇ قويرۇقنى.

گۆشكە قارىغاندا ئۆسۈملۈكنىڭ تەبىئىتى ھاۋانىڭ سۈتىدە بەكرەك كۆرىلىدۇ، لېكىن قۇيرۇقتا بار خۇسۇسىيەت (پىشۇرۇش ۋە يۇمشىتىش) سۈتتە بولمايدۇ.

بىز ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتتۇقكى: كۆپلىگەن خەلقلەر، بولۇپمۇ سەھرا كىشىلىرى تەركىپ تاپمىغان دورىلارنى ئىستېمال قىلىدۇ. ھىندى تىۋىپلىرى ئەنە شۇنداق... ئەمما يۇنان ۋە رىملىقلار مۇرەككەپ دورىلارغا كۆڭۈل بۆلىدۇ. ئۇزۇقلۇق بىلەن داۋالاش تىۋىپنىڭ بەختى. ئەگەر ئۇنىڭدىن ئاجىز كەلسە تەركىپ تاپمىغان دورىلار بىلەن، ئۇنىڭدىنمۇ ئاجىز كەلسە ئەڭ يەڭگىل تەركىپ تاپقان دورىلار بىلەن داۋالاش... بۇنىڭغا تىۋىپلار ئالىلقاچان بىرلىككە كەلگەن.

يۇقىرىدا يەنە ئۆتتى: سەھرالىق ئەرەبلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئاددى ئاغرىيدۇ، ئاددى دورىلار مۇناسىپ كېلىدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ يېمەكلىكى ئاددى، ئەمما مۇرەككەپ كېسەللەر تولىراق مۇرەككەپ يېمەكلىكلەردىن پەيدا بولىدۇ، ئۇنىڭغا مۇرەككەپ دورىلار بۇيرۇلىدۇ.

## ئادەم تەبىئىتىنىڭ قۇرۇپ كېتىشى ۋە ئۇنىڭ نورماللىشىشىغا ئېھتىياجلىق دورىلار

‹تىرمىزى› دا ئەسما بىنتى ئۇمەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېدى: سۈرگەگە نېمە ئىشلىتىۋاتىسىز؟ شۇبرۇم (ئەرەب زېمىنلىرىدا بولىدىغان بىرخىل دەرەخ يىلتىزىنىڭ قوۋزۇقى) دېدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ ئىسسىق، بەك ئىسسىق، دېدى. ئاندىن مەن: مەككە ساناسى ئىشلىتىۋاتىمەن، دېۋېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەگەر ئۆلۈمگە داۋا بولىدىغان ئىش بولسا سانا (مەككە ساناسى) داۋا بولاتتى، دېدى. [2081 ـ ھەدىس]

‹ئىبنى ماجە› دىكى ئابدۇللا ئىبنى ئۇممى ھەرام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر سانا بىلەن ھەسەلدىن ئايرىلماڭلار، بۇ ئىككىسىدە ئۆلۈمدىن باشقا ھەممە كېسەللىككە شىپا بار. [3457 ـ ھەدىس]

شۇبرۇم: بىرخىل دەرەخ يىلتىزىنىڭ قوزىقى بولۇپ تۆتىنچى

دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى قىزىلغا مايىل بولغىنى، ئۇنىڭ پايدىسىدىن زىيىنى كۆپ بولغاچقا تۇۋىپلار ئۇنى ئىشلەتمەسلىككە تەۋسىيە قىلىدۇ، (شۇڭا ئۇيغۇرلار رايونىدا بولمىسا كېرەك ـ ت)

سانانىڭ ئەڭ ياخشىسى مەككە ساناسى بولۇپ، سەپرا ۋە سەۋدانى راۋانلاشتۇرىدۇ، يۈرەكنى كۈچلەندۈرىدۇ، بۇ سانادىكى مۇھىم ئارتۇقچىلىق.

ئۇنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى: سەۋدادىن بولغان ۋەسۋەسىگە، بەدەندىكى يېرىقلا پايدا قىلىدۇ، چاچنى ياخشىلايدۇ، پىت، باش ئاغرىقى، قوتۇر، مۇدۇر ـ چوقۇر، قىچىشقاق، تۇتقاق كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، سۇۋۇپ ئىچكەندىن قاينىتىپ ئىچكەن مەنپەئەتلىك، بىنەپشە ۋە قىزىل ئۇزۇم بىلەن قاينىتىپ ئىچسە ناھايىتى ئۈنۈملۈك بولىدۇ.

ئىمام رازى مۇنداق دېدى: سانا بىلەن شاھتەررە كۆيدۈرگۈچى خىلتلارنى راۋانلاشتۇرىدۇ، قوتۇر ۋە قىچىشقاققا مەنپەئەت قىلىدۇ.

‹تىرمىزى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: بۇرنىغا تېمىتىپ داۋالاش، ئاغزىغا تېمىتىپ داۋالاش، لوڭقا قويۇش ۋە سۇرگە ئەڭ ياخشى دوراگلار. [2048 ـ ھەدىس]

## قىچىشىش ۋە پىت پەيدا قىلىدىغان نەرسىلەرنى داۋالىنىش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارغا بەدەندىكى قىچىشقاق سەۋەبىدىن يىپەك رەخت كىيىشكە رۇخسەت قىلدى. [بۇخارى 5839 ـ، مۇسلىم 5396 ـ ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: بىر جەڭدە ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف

رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەدىنىدىكى پىت توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شىكايەت قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ يىپەك ئىستىمال قىلىشىغا رۇخسەت قىلدى، ئۇ ئىككىسىنىڭ يىپەك كىيىۋالغىنىنى كۆردۈم.

بۇ ھەدىس فىقھىي ۋە تىببى ئىشلارغا مۇناسىۋەتلىك ھەدىستۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ فىقھىي جەھەتتىكى كۆرسەتمىسى يىپەك ئاياللارغا ھالال، ئەرلەرگە ئالاھىدە ئەھۋال بولمىغان شارائىت ئاستىدا ھارام.

ئالاھىدە ئەھۋال دېگىنىمىز: ئېھتىياج، مەسىلەن: ھاۋا قاتتىق سوغۇق، ئەۋرەتنى ياپىدىغان نەرسە تېپىلماسلىق، قىچىشقاق، ئۇرۇش، كېسەل ۋە پىت بېسىۋېلىش... دېگەنلەردەك.

ئەمما تىببىي جەھەتتىكى كۆرسەتمىسى:

يىپەك جانلىقلاردىن ئېلىنغان دورا بولغاچقا، مەنپەئەتى ناھايىتى كۆپ، ئۇنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرى - يۈرەكنى كۈچلەندۈرۈپ، خوشاللىق كىرگۈزىدۇ. سەۋدادىن بولغان كېسەللەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن سۈرمە تارتىلسا كۆزنى روشەن قىلىدۇ. ئۇنىڭ غوزىكى بىرىنجى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، بەزىلەر ھۆل ئىسسىقمۇ دەيدۇ. ئەگەر ئۇنى كىيىم قىلىپ كەيسە مىزاجنىڭ ھارارىتىنى تەڭشەيدۇ، بەدەننى قىزىتىدۇ. ئىمام رازى مۇنداق دەيدۇ: يىپەك زىغىردىن ئىسسىق، پاختىدىن سوغۇق، ئۇ بەدەننى چىڭىتىدۇ، ھەرقانداق يىرىك كىيىم بەدەننى ئورۇقلىتىدۇ، تېرىنى يىرىكلەشتۈرۈۋېتىدۇ.

كىيىم ئۈچ خىل بولىدۇ: بىرى - بەدەننى قىزىتىدۇ، ئىسسىقلىق ساقلايدۇ. يەنە بىرى - ئىسسىقلىق ساقلايدۇ، قىزىتمايدۇ. يەنە بىرى - بەدەننى قىزىتمايدۇ، ئىسسىقلىقمۇ ساقلىيالمايدۇ. بەدەننى قىزىتىدىغان نەرسىنىڭ ئىسسىقلىق ساقلىشى تەبىئىيدۇر، يۇڭ كىيىملەر قىزىتىدۇ ۋە ئىسسىقلىق ساقلايدۇ، زىغىر، يىپەك، پاختا رەختلىرى ئىسسىقلىق ساقلايدۇ، قىزىتمايدۇ. زىغىر كىيىملىرى قۇرۇق سوغۇق، يۇڭ كىيىملەر قۇرۇق ئىسسىق، پاختا كىيىملەر مۆتىدىل،

يىپەك كىيىملەر پاختىدىن يۇمشاق، هارارىتى ئۇنىڭدىن سەل ئازراق، ھەرقانداق سىلىق پارقىراق كىيىم بەدەننى قىزىتىشى ئاز، تارىلىشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى تاراتمايدۇ، ئۇنداق كىيىملەرنى يازدا ئىسسىق رايونلاردا كىيىش كېرەك.

يىپەكتە قۇرغاق ياكى يىرىك نەرسە بولمىغاچقا قىچىشقاققا پايدىلىق نەرسىگە ئايلىنىدۇ، چۈنكى قىچىشقاق هارارەتتىن، قۇرغاقتىن ۋە يىرىكلىكتىن بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام زۇبەير بىلەن ئابدۇررەهمانغا يىپەك كىيىشكە روخسەت قىلدى. يىپەك كىيىمدە ھەرگىزمۇ پىت پەيدا بولمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ مىزاجى پىت پەيدا قىلىدىغان نەرسىلەرنىڭ مىزاجى بىلەن قارمۇقارشى.

ئىسسىقلىق ساقلىيالمايدىغان ۋە قىزىتالمايدىغان كىيىم بولسا تۆمۈر، قوغۇشۇن، ياغاچ ۋە تۇپراق...لارنى ماتېرىيال قىلىپ ئىشلەتكەن كىيىم ــ كېچەكتۇر.

يىپەك شۇنداق كۆپ ئالاھىدىلىككە ئىگە تۇرسا، بارلىق ياخشى نەرسىلەرنى ھالال قىلىپ بېرىدىغان شەرىئەت نېمە ئۈچۈن ئۇنى ئەرلەرگە هارام قىلدى؟

ھۆكۈمگە ئىللەت ئىزدىمەيدىغانلار: بۇ شەرىئەتنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى، بىز سۈرۈشتۈرمەي بويسۇنۇشىمىز كېرەك دەپ قارىدى.

ھۆكۈمگە سەۋەب (ئىللەت) ئىزدەيدىغانلار: تۆۋەندىكى بىر قانچە سەۋەبلەرنى ئوتتۇرىغا قويۇشتى.

1 ـ يىپەكتىن قىلىنغۇسىز رەختلەر بار شارائىتتا مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھ توسقان ئىشلارنى ئاللاھ ئۈچۈن تەرك قىلىپ، ساۋاب تېپىش ئىرادىسىنى سىنىماقچى.

2 ـ يىپەك ئەسلى ئاياللارغا زىننەت قىلىپ يارىتىلغان، خۇددى ئالتۇنغا ئوخشاش، ئەگەر ئۇنى ئەرلەر ئىستېمال قىلسا ئاياللارغا ئوخشاپ قېلىش ھالىتى شەكىللىنىدۇ.

3 ـ يىپەك بەدەنگە ئەۋرىشىملىك ئېلىپ كېلىدۇ، بۇ جەسۇرلۇق ۋە ئەركەكلىككە قارش ھالەت. ئۇنى داۋاملىق كىيىش ئادەم قەلبىدە ئاياللىق سۈپىتىنى يېتىلدۈرۈپ قويىدۇ. يىپەك كەيگەن ئەرلەرگە

ئوبدانــراق دىققــەت قىلســىڭىز ئۇلارنــىڭ نازاكــەتلىك، ئەۋرىشــىم ۋە سىلىق، شۇنداقلا يۇمشاق بولۇپ كېتىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىسىز. يىپەك ئۆزىنى ئەركەك ھېسابلىغان كىشىلەرنىڭ ئەركەكلىكىنى پۈتۈنلەي يوقىتىۋەتمىسىمۇ بىراق يۇقىرىقىدەك ھالەتلەرنى شەكىللەندۈرۈپ قويىدۇ. شۇڭا گەپنىڭ بولىدىغان يېرى: ئەرلەرنىڭ يىپەك كىيىشى ھارام، بالىلىرىغا كەيدۈرۈشىمۇ ھارام.

ئەبۇ موسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئاللاھ تائالا ئۈممىتىمنىڭ ئاياللىرىغا يىپەك بىلەن ئالتۇننى ھالال قىلدى، ئەرلىرىگە ھارام قىلدى. [تىرمىزى 1720]

ھۇزەيفە ئىبنى يەمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يىپەك رەخت ۋە تاۋار- دۇردۇن ئىستېمال قىلىشتىن توستى ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇشنىمۇ توستى ۋە «ئۇ (تاۋار- دۇردۇن) كاپىرلارغا دۇنيادا، مۆمىنلەرگە ئاخىرەتتە» دېدى. [بۇخارى 5632 - ھەدىس]

## كۆكرەك پەردە ياللۇغى

‹تىرمىزى› زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كۆكرەك پەردە ياللۇغىنى دېڭىز قۇستىسى ۋە زەيتۇن مېيى بىلەن داۋالاڭلار». [2080 - ھەدىس]

كۆكرەك پەردە ياللۇغى ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى - ھەقىقىي، يەنەبىرى - ساختا.

ھەقىقىيسى: كۆكرەك ئەتراپىدىكى قورساق قىسمىنى بىسىپ تۇرغان قۇۋۇرغا پەردىسىنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقىدۇر.

ساختىسى: ھەقىقىي كۆكرەك پەردە ياللۇغىدەك ئاغرىيدۇ، ئەمما ئۇ كۆكرەك ئەتراپىدىكى پەردىلەر ئارىسىغا يىغىلىپ قالغان ئەزىيەتلىك قويۇق شامال سەۋەبىدىن بولىدۇ. ئۇ سۇزۇلۇشچان ئاغرىيدۇ، ئەمما

ھەقىقىيسى سانجىپ ئاغرىيدۇ.

ئىبنى سىنا مۇنداق دەيدۇ: گاھىدا كۆكرەك ۋە قۇۋۇرغا ئەتراپىدىكى پەردە ۋە مۇسكۇللاردا ئاجايىپ ئاغرىيدىغان ئىششىقلار پەيدا بولىدۇ. بۇ - تومۇر قوزغىلىش، جىگەر بىلەن يۈرەك ئارىسىدىكى پەردە ياللۇغلىنىش ۋە كۆكرەك پەردە ياللۇغى دېگەن ناملار بىلەن ئاتىلىدۇ. گاھىدا بۇخىل ئاغرىق مەزكۇر ئەزالاردا بولىدۇ، بىراق ئىششىقتىن ئەمەس قويۇق شامالدىن بولىدۇ. بۇنىمۇ ئۇنىڭدىن سانايدىغان ئىشلار بار، ئەمەلىيەتتە ئۇنداق ئەمەس...

ھەقىقىي كۆكرەك پەردە ياللۇغىنىڭ بەش خىل ئالامىتى بار:

1 - قىزىش.

2 - يۆتەل.

3 - چېقىپ ئاغرىش.

4 - نەپەس سىقىلىش.

5 - يۈرەك رېتىمسىزلىنىش.

ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان كۆكرەك پەردە ياللۇغى ئۇ ھەقىقىي ئەمەس، ئىككىنچى قىسىم (ساختا كۆكرەك ياللۇغى) دۇر.

دېڭىز قوستىسى يۇمشاق سوقۇلۇپ، قىزىتىلغان زەيتۇن مېيىغا ئارىلاشتۇرىلىدۇ، ئۇنىڭ بىلەن ئاغرىغان جايغا سۈرىلىدۇ (چېپىلىدۇ)، بۇ ناھايىتى مۇۋاپىق ۋە مەنپەئەتلىك دورا بولۇپ، ماددىلارنى يۇمشىتىدۇ ۋە راۋانلاشتۇرىدۇ، ئىچكى ئەزالارنى كۈچلەندۈرۈپ توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، دېڭىز قوستىسىنىڭ مەنپەئەتلىرى ناھايىتى كۆپ.

مەسىھى مۇنداق دەيدۇ: قۇستى - قۇرۇق ئىسسىق، قەۋزىيەت پەيدا قىلغۇچى، ئىشتىھانى تۇتىدۇ، ئىچكى ئەزالارنى كۈچلەندۈرىدۇ، يەلنى ھەيدەيدۇ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، ئۇ كۆكرەك پەردە ياللۇغىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئارتۇق ھۆللۈكنى يوقىتىدۇ، ئۇ مېڭىگە ناھايىتى پايدىلىق، ئۇ يەنە ھەقىقىي كۆكرەك پەردە ياللۇغىغىمۇ پايدا قىلىدۇ، ئەگەر شۇ ياللۇغ بەلغەم خىلتىدىن بولسا، بولۇپمۇ ئىللەت تۆۋەنلەپ

كەتكەندە.

كۆكرەك پەردە ياللۇغى خەتەرلىك كېسەللىك. سەھىھ ھەدىستە ئۆممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېسىلى مەيمۇنە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيىدە باشلاندى، كېسىلى ئازراقلا ياخشى بولسا چىقىپ كىشىلەر بىلەن بىرگە ناماز ئوقۇدى، كېسىلى ئېغىرلىشىپ قالسا: «ئەبۇ بەكرىگە دەڭلار، جامائەتكە ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇپ بەرسۇن» دەيتتى. بىر قېتىم ئاغرىقنىڭ قاتتىقلىقىدىن ئۇ ھوشىدىن كەتتى، ئۇنىڭ ئاياللىرىنىڭ ھەممىسى، تاغىسى ئابباس، ئۇممۇل فەزلى بىنتى ھارىس ۋە ئەسما بىنتى ئۇمەيس قاتارلىقلار ئۇنىڭ بېشىغا يىغىلدى ۋە ئۇنىڭغا دورا ئىچمەكچى بولۇشتى... دورا ئىچمىتىش ھەققىدە مەسلىھەتلەشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىھۇش چاغدا ئۇلار دورا ئىچمىتىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھوشىغا كېلىپ: «ماڭا كىم مۇشۇنداق قىلدى؟ بۇنى چوقۇم ئاشۇ يەرلەردىن كەلگەن ئاياللار قىلدى» دەپ ھەبەشىستان (ئېفوپىيە) تەرەپكە ئىشارەت قىلدى، ئۇنى ئىچمىتقانلار ئۇممۇ سەلەمە بىلەن ئەسما ئىدى. ئۇلار: يا رەسۇلۇللاھ! كۆكرەك ياللۇغى بولۇپ قالدىمىكىن دەپ قورقتۇق، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ماڭا نېمە ئىچمىتتىڭلار؟» دېدى. ئۇلار: ھىندى قوستى، ئازراق زەيتۇن مېيى، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاللاھ مېنى ئۇ كېسەل بىلەن ھالاك قىلماس» دېدى. ئاندىن مۇنداق دېدى: «تاغام ئابباستىن باشقا ھەممىڭلارنىڭ ئاغزىغا بۇ دورىنى ئىچمىتىشنى قارار قىلدىم». [بۇخارى 4458 ـ ھەدىس]

«سەھىھ بۇخارى» ۋە «سەھىھ مۇسلىم» دا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئانىمىز مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دورا ئىچمىتتۇق، ئۇ: «ئىچمىتماڭلار» دېگەن مەنادا ئىشارەت قىلدى. بىز كېسەل ئادەم دورىنى ياقتۇرمايدۇ، دەپ ئويلىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھوشىغا كېلىپ: «مەن سىلەرنى ئاغزىمغا دورا ئىچمىتماڭلار دېمىدىممۇ؟ تاغام ئابباستىن باشقا ھەممىڭلار بۇ دورىنى ئاغزىڭلارغا ئىچمىتىڭلار، تاغام بۇئىشقا قاتناشمىدى» دېدى. [بۇخارى 5710 ـ، مۇسلىم 5725 ـ ھەدىسلەر]

بۇ ھەدىستە: خاتالىق ئۆتكۈزگۈچىنى قىلغان ئىشقا ئوخشاش ئىش بىلەن (ئۇ ئىش ئاللاھ چەكلىگەن ئىش بولمىسىلا) جازالاش كېرەكلىكى كۆرسىتىلگەن.

## باش ئاغرىقى ۋە شەقىقەنى داۋالاش

بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بېشى ئاغرىپ كەتسە خېنە بىلەن بېشىنى تاڭغان ۋە مۇنداق دېگەن: «ئۇ ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ». [ئىبنى ماجە **3502** ـ ھەدىس] (بۇ ھەدىسنىڭ ساغلاملىق دەرىجىسى نامەلۇم)

باشنىڭ يېرىمى ئاغرىسا ‹شەقىقە› بولىدۇ، ئۇنىڭ تۈرلىرىمۇ كۆپ، سەۋەبىمۇ كۆپ.

باش ئاغرىقىنىڭ ھەقىقتى مۇنداق: باش قىزىغاندا ئۇنىڭ ئىچىدىكى ھور باشتىن چىقىپ كېتىدىغان جاي ئىزدەيدۇ، چىقىدىغان يەر تاپالمىسا، باش ئاغرىشقا باشلايدۇ. ھەر قانداق ھۆل نەرسە قىزىسا كېڭىيىدۇ، باشتىكى ھور باشنىڭ ھەممىنى قاپلاپ كەتسە، تارقىلىدىغان جاي تاپالمىسا، كۆز تورلىشىش كېسىلى شەكىللىنىدۇ.

باش ئاغرىقىنىڭ بىر قانچە سەۋەبلىرى بولىدۇ:

**1** ـ تۆت خىل تەبىئەتنىڭ بىرىنىڭ غالىب بولۇشىدىن.

**2** ـ ئاشقازاندىكى جاراھەت سەۋەبىدىن.

**3** ـ ئاشقازاندىكى تومۇرلارنىڭ ئىششىغان سەۋەبىدىن.

**4** ـ ئاشقازان يېمەكلىككە توشۇپ كېتىپ، بەزىسى ھەزىم بولۇپ، بەزىسى ھەزىم بولماي باشقا تەسىر قىلىشى.

**5** ـ جىنسىي ئالاقىدىن كېيىن، بەدەن تۆشۈكچىلىرى چوڭىيىپ، كۆپ مىقداردا ھاۋانىڭ بەدەنگە كىرىشى.

**6** ـ قەي قىلغاندىن كېيىن.

**7** ـ ھاۋا قىزىپ كەتكەن سەۋەبتىن.

8 ـ ھاۋا قاتتىق سوغاق بولسا، باشتىكى ھورلار قويۇقلىشىپ، تارقاش ئىمكانىيىتى بولمىسا.

9 ـ باش بېسىلغان سەۋەبتىن، ياكى ئېغىر نەرسىلەرنى كۆتەرگەن سەۋەبتىن.

10 ـ ئۇيقۇسىزلىقتىن.

11 ـ كۆپ گەپ قىلغانلىقتىن، مېڭە قۇۋۋىتى ئاجىزلايدۇ.

12 ـ ھەرىكەت ھەددىدىن زىيادە كۆپ بولسا.

13 ـ غەم، ئەندىشە، ۋەسۋەسە، ناچار خىياللار... سەۋەبىدىن.

14 ـ قورساق قاتتىق ئېچىپ كەتكەنلىكتىن.

15 ـ مېڭە پەردىسى ئىششىغان سەۋەبتىن.

16 ـ قىزىتما سەۋەبىدىن.

17 ـ ئاشقازاندىكى قويۇق يەل باشقا ئۆرلىگەن سەۋەبتىن.

شەقىقەنىڭ كېلىپ چىقىشى: باشنىڭ قىلدان تومۇرلىرىدا ھاسىل بولىدىغان ياكى شۇ تومۇرلارغا ئۆرلەيدىغان بىر خىل ماددا بولۇپ، ئۇنى باشنىڭ ئاجىز تەرىپى قوبۇل قىلىدۇ، بۇ ماددا يا ھور ياكى سوغۇق، ئىسسىق خىلتلار بولىدۇ. ئۇنىڭ خاس ئالامەتلىرى: قىلدان تومۇرلارنىڭ بۇزۇلۇشى بولۇپمۇ قان مىزاجلىق كىشىلەردە، ئەگەر نېرۋا تىنىچلاندۇرۇلسا، قىلدان تومۇرلارنىڭ بۇزۇلۇشى چەكلەنسە ئاغرىق توختايدۇ.

ئەبۇ نۇئەيم ئۆزىنىڭ «پەيغەمبەر تىبابىتى» دېگەن كىتابىدا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇ خىل باش ئاغرىقىغا گىرىپتار بولۇپ قالغاندا بىر ئىككى كۈن چىقمايدىغانلىقىنى تىلغا ئېلىپ، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنۇ ھەدىسىنى قەيت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىنى تېڭىۋېلىپ خۇتبە ئوقۇدى.

«سەھىھ بۇخارى» دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولىدىغان كېسىلىدە «ئاھ! بېشىم...» دەپ كەتتى. ئۇ بېشى ئاغرىغان سەۋەبتىن بېشىنى تېڭىۋالاتتى دېيىلگەن. [5666 ـ ھەدىس]

مـەيلى شـەقىقە بولسـۇن، مـەيلى باشـقا بولسـۇن بـاش ئاغرىغـاندا باشنى تېڭىش مەنپەئەتلىكتۇر.

*******

بـــاش ئـــاغرىقىنى داۋالاش ئۇنـــىڭ تـــۈرى ۋە ســـەۋەبىنىڭ ئوخشاشماســلىقى تۇپەيلىدىن هـەرخىل بولـىدۇ: گاهىسـىنى ـ هـور بوشـىتىش بىلـەن، گاهىسـىنى ـ يېمـەكلىك بىلـەن، گاهىسـىنى ـ تـىنچلاندۇرۇش بىلەن، گاهىسـىنى ـ سـىرتتىن دورا سـۈرۈش بىلەن، گاهىسـىنى ـ قـىزىتىش بىلـەن، گاهىسـىنى ـ ئـاۋاز ۋە هەرىكەتلـەرنى ئاڭلاتماسلىق بىلەن... داۋالايمىز.

يۇقىرىقىلار ياخشى بىلىنسە، يۇقـىرىقى هەدىستىكى باشنى خېنە بىلەن تېڭىش ئـارقىلىق داۋالاش ـ بـۇ باشـنىڭ بىرقىسمى ئاغرىيدىغان بولۇپ، پۈتۈن باش ئاغرىمىغان ئەھۋالدا ئېلىپ بېرىلغـان، بىـر تۈرلـۈك داۋالاش.

بـاش ئـاغرىقى يـالىلداپ تۇرغـان هـارارەتتىن بولسـا، چىقـىرىپ تاشلاش زۆرۈر بولغان ماددىلار بولمىسا، خېنـە راسـتىنلا پايدا قىلـىدۇ. ئەگەر خېنىنى سوقۇپ، ئاچچىقسۇ بىلـەن قوشـۇپ پېشانىگە سۈرۈلسە باش ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. خېنىدە نېرىپقا مۇۋاپىـق كېلىدىغـان قـۇۋۋەت بار بولۇپ، ئۇنى سۈرسە ئاغرىقنى توختىتىدۇ. بۇ باش ئاغرىقىغىلا خـاس ئەمەس، بەلكى بارلىق ئەزالارغا مـاس كـېلىدۇ. ئۇنىڭدا يەنـە قـاتۇرۇش ئـالاهىدىلىكى بولـۇپ ئـەزالارنى چىڭىـتىدۇ. ئەگـەر ئىسسـىقتىن بولغـان ئىششىق ۋە ياللۇغلارغا سۈرۈلسە ئۇلارنى ياندۇرىدۇ.

‹بۇخـــارى› ۋە ‹ئـــەبۇ داۋۇد› نـــىڭ رىۋايىـــتىدە: پـــەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام يېنىغا قانداقلا ئادەم بـاش ئـاغرىقىنى شـىكايەت قىلىـپ كەلسـە: لوڭقـا قويـدۇر، (قـان ئـال) دەيتـتى. هـەرقانداقلا ئـادەم پـۇت ئاغرىقىنى شىكايەت قىلىپ كەلسە: پۇتۇڭغا خېنـە قوي دەيتتى. [ئـەبۇ داۋۇد **3858** ـ هەدىس]

‹ترمىزى› دا: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ خىزمەتچىسى سەلما (ئۇممـۇ رافىئـى) رەزىيـەللاھۇ ئـەنها مۇنـداق دېگـەن: پـەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا تىكەن كـىرىپ كەتسىمۇ، جاراهـەت بولـۇپ قالسىمۇ

شۇ يەرگە خېنە قوياتتى. [2054 ـ ھەدىس]

*****

خېنە بىرىنچى دەرىجىدە سوغۇق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرغاق. خېنە دەرىخى ۋە ئۇنىڭ شاخلىرىنىڭ قۇۋۋىتى ـ مۆتىدىل ئىسسىق. سۇلۇق ماددىدىن سۈزۈۋېلىنغان قۇۋۋەت بىلەن، سوغۇق ۋە تۇپراق ماددىسىدىن سۈزۈۋېلىنغان قۇۋۋەتنىڭ مۇرەككەپ بولۇشىدىن ھاسىل بولغان.

ئۇ: كۆيۈككە (ئوتنىڭ) سۈرسە (چاپسا) مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭدا نېرۋىنى مۇۋاپىق كېلىدىغان قۇۋۋەت بار. چايناپ بەرسە ئېغىزدىكى جاراھەتكە ۋە قاپاق ياللۇغىغا پايدا قىلىدۇ. باللارنىڭ ئېغىز يارىسىنى ساقايتىدۇ. خېنىنى سۈرۈپ بەرسە ئىسسىقتىن بولغان ئىششىققا پايدا قىلىدۇ، ھەمدە يىرىڭلىق ئىششىقلاردا ‹بەقەم› نىڭ رولىدەك بولىدۇ، خېنىنىڭ گۈلىنى ھەسەل ۋە قىزىلگۈل مېيى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىشلەتسە كۆكرەك ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۇنىڭ يەنە بىر خۇسۇسىيىتى: كىچىك بالىغا چېچەك چىقىشقا باشلىغاندا پۇتىنىڭ ئاستىغا خېنە سۈرسە كۆزىگە چېچەك چىقىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. بۇ تەجرىبىدىن ئۆتكەن ئەمەلىي ئىشتۇر. ئۇنىڭ گۈلىنى يۇڭ كىيىملەر ئارىسىغا سېلىپ قويسا خۇشبۇي قىلىدۇ ۋە كۈيە يەپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. ئۇنىڭ ياپرىقىنى سۇغا چىلاپ شېكەر بىلەن قىرىق كۈن ئىچىپ بەرسە، ئاندىن ئوغلاق گۆشىدىن يېسە دەسلەپكى ماخاۋ كېسىلىگە ئاجايىپ شىپا بولىدۇ.

ھېكايە قىلىنىشىچە: بىر ئادەمنىڭ قولىنىڭ تىرناقلىرى يېرىلىپ كېتىپتۇ، ئۇنى ساقايتىش ئۈچۈن نۇرغۇن پۇل خەجلەپتۇ، ئەمما ساقايماپتۇ، ساقايتىدىغان ئادەممۇ تاپالماپتۇ، ئۇنىڭغا بىر ئايال ئون كۈن خېنە سۈيىنى ئىچىشنى تەۋسىيە قىپتۇ، ئىلگىرلەش بولماپتۇ، كېيىن ئۇنىڭ ياپرىقىنى چىلاپ ئىچكەن ئىكەن ساقىيىپتۇ.

ئەگەر تىرناقلارغا قۇيۇقلاشتۇرۇپ سۈرۈلسە، چىرايلىقلاشتۇرىدۇ ۋە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنى سېرىق ماي بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ سۈرسە، سېرىق سۇ تەپچىرەيدىغان يىرىڭلارغا پايدا قىلىدۇ. يەنە

ئاستا خارەكتېرلىك جاراھەتلىك قىچىشقاقتەك ئاجايىپ پايدا قىلىدۇ. ئۇ باشقا چاچ ئۈندۈرىدۇ، چاچنى ياخشىلايدۇ، باشنى كۈچلەندۈرىدۇ. سۇ يىغىلىپ قالغان جايلارغا، پاچاق - يوتىدىكى قاقاچلارغا ۋە دانىخورەكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

## كېسەللەر ياقتۇرمايدىغان تاماقلارنى ئۇلارغا بەرمەسلىك ۋە ئۇلارنى يېمەك - ئىچمەككە زورلىماسلىق ئارقىلىق داۋالاش

‹تىرمىزى› دىكى: ئەقەبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كېسەللىرىڭلارنى يېمەك - ئىچمەككە زورلىماڭلار، ئاللاھ تائالا ئۇلارغا تائام ۋە ئۇسسۇزلۇق بېرىدۇ». [2040 - ھەدىس]

بەزى پىشقەدەم تېۋىپلار مۇنداق دېدى: بۇ نېمە دېگەن پايدىسى كۆپ ئىلاھى ھېكمەتكە تولغان پەيغەمبەرانە سۆز ھە؟! بولۇپمۇ تېۋىپلارغا! چۈنكى كېسەل ئادەمنىڭ يېمەك - ئىچمەككە كۆڭلىنىڭ تارتماسلىقى - تەبىئىتىنىڭ كېسەللىك بىلەن جەددىي ئىلىشىۋاتقانلىقىدىن ياكى ئىشتىھانىڭ تۆۋەنلەپ كەتكەنلىكىدىن بولىدۇ. ئىشتىھانىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشى بولسا - تەبىئى ھارارەتنىڭ سۇسلاپ قېلىشى ۋە پەسلەپ كېتىشىدىن بولىدۇ. شۇنداق ھالەتتە ئۇنى قانداقمۇ يېمەك - ئىچمەككە زورلىغىلى بولىدۇ؟

شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاچلىق - بەدەننىڭ ھەزىم قىلىنىپ بولغان نەرسىلەرنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش ئۈچۈن ئوزۇقلۇق تەلەپ قىلىشتۇر. ئۇ بۇ ئارقىلىق يىراق - يېقىن ئەزالارنى جەلب قىلىدۇ. بۇ جەلب قىلىش ئاشقازانغا بېرىپ توختايدۇ. شۇ چاغدا ئىنسان ئاچلىقنى ھېس قىلىدۇ ۋە يېمەكلىك تەلەپ قىلىدۇ. كېسەل ئادەمنىڭ تەبىئىتى ئۆزىدىكى خىلىتلارنىڭ پىشىش ۋە ئۇنى چىقىرىۋېتىش قاتارلىق جەريانلارغا مەشغۇل بولۇپ قالغاندا، ئۇنى يېمەك - ئىچمەك زورلاش - ئۇنىڭ تەبىئىتى ئىلىپ بېرىۋاتقان ھەرىكەتلىرىنى توختىتىدۇ، يەنى كېسەلگە قارشى تۇرۇش ئاكتىپلىقىنى تاماق ھەزىم قىلىشقا يۆتكەيدۇ. بۇ جەريان كېسەلنىڭ ئېغىرلاپ كېتىشىگە سەۋەب

بولۇپ قالىدۇ. بولۇپمۇ كېسەل ئەسلىدىنلا ئېغىر بولسا ئۆلمەكنىڭ ئۈستىگە تەپمەك بولىدۇ، ھېلىقى قورققان ئاقىۋەت يۈز بېرىپ قالىدۇ.

ھەر قانداق ھالەت ۋە ۋاقىتتا پەقەت كېسەلنىڭ كۆڭلىنى ساقلاپ قالغۇدەكلا ئوزۇقلۇق بېرىش لازىم. تەبىئەتكە ئېغىر كېلىدىغان نەرسىلەرنى بەرمەستىن، مىزاجىغا مۇۋاپىق يېمەك ـ ئىچمەك بېرىش كېرەك. مەسىلەن: نىلۇپەر، ئالما، قىزىلگۈل... لەرگە ئوخشاش يەڭگىل نەرسىلەرنى بېرىش لازىم. يەنە چۈجە شورپىسى بېرىش لازىم. ئۇنىڭ قۇۋۋىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش ئۈچۈن مۇۋاپىق مىقداردىكى خۇشپۇراق ئەتىر ئىشلىتىش بىلەن بىرگە، كىشىنى خۇشال قىلىدىغان ياخشى خەۋەرلەرنى يەتكۈزۈش لازىم. تىۋىپ دېگەن كېسەل تەبىئىتىنىڭ خىزمەتكارى ۋە ياردەمچىسى، ئۇ ئازاب سالغۇچى ئەمەس...

يەنە شۇنى بىلىش كېرەككى، ياخشى قان بەدەنگە ئوزۇقلۇق بولىدۇ، بەلغەم دېگەن خام (پىشمىغان) قان. ئەگەر بەزى كېسەللەرنىڭ بەدىنىدە بەلغەم كۆپ بولسا (ئۆزى ياخشى ئوزۇقلانمىسا)، ئۇنىڭ تەبىئىتى ئۇنىڭغا مېھرىبانلىق قىلىپ خام قاننى پىشۇرۇپ، ئوزۇقلۇق قىلىپ يەتكۈزۈپ بېرىدۇ ۋە باشقا يېمەكلىكلەردىن بىھاجەت قىلىدۇ. ئادەم تەبىئىتى ئۇ ـ ئىنسان بەدىنىنى ئۇنىڭ ھايات مۇددىتىدە قوغداش، سالامەتلىكىنى ئاسراش ئۈچۈن ئاللاھ ئەۋەتكەن قۇۋۋەتتۇر.

يەنە شۇنى بىلىش كېرەككى، گاھى نادىر كېسەللەردە كېسەلنى تاماق يېيىشكە زورلايمىز، بۇ ئەقىلدىن ئاداشقان كېسەللەردە شۇنداق بولىدۇ... بۇنىڭغا ئاساسەن يۇقىرىدىكى ھەدىس ئومۇملۇق ئىچىدىن مەخسۇسلاشتۇرۇلغان ھەدىس بولۇپ مەزمۇنى: گاھى كېسەللەر تاماقسىز ھالدا ساق ئادەمدىنمۇ بىر قانچە كۈن ئۇزۇن ياشىيالايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئاللاھ ئۇلارغا يېمەك ـ ئىچمەك بېرىدۇ» دېگەن سۆزىدە تىۋىپلار تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن مەنادىن باشقا يەنە بىر ئىنچىكە مەنا بار بولۇپ، ئۇنى قەلب ۋە روھ ئىشلىرىنى ياخشى بىلىدىغان ئادەملەرلا تونۇپ يېتەلەيدۇ... قەلب ئىشلىرىنى بىلىدىغان ئادەملەر يەنە ئادەم تەبىئىتىدىكى روھنىڭ تەبىئەتكە

تەسىرىنى ـ تەبىئەتنىڭ روھقا بولغان تەسىرىنى ياخشى بىلىدىغان كىشىلەردۇر.

يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ئىنچىكە مەنا مۇنداق: ئىنساننىڭ قەلبى ياخشى كۆرىدىغان، يامان كۆرىدىغان ياكى قورقىدىغان بىر ئىشقا مەشغۇل بولسا، يېمەك ـ ئىچمەكنىمۇ ئۇنتۇلۇپ قالىدۇ، قورسىقى ئاچمايدۇ، ئۇسسىمايدۇ ھەتتا ئىسسىق، سوغۇقنىمۇ سەزمەيدۇ، گاھىدا قاتتىق ئاغرىقنىمۇ سەزمەيدۇ، ھەرقانداق ئادەم بۇ ئەھۋاللارنى باشتىن ئۆتكۈزمەي قالمايدۇ.

ئەگەر ئىنسان تۇيۇقسىز بىر ئىشقا يولۇقۇپ قالسىمۇ قورساقنىڭ ئاچقانلىقىنى ھېس قىلمايدۇ.

ئەگەر يولۇققان ئىش خوشاللىق بولسا خوشلۇق كۈچى تاماق ئورنىدا تۇرىدۇ، قان چىرايىغا تەپچىپ چىقىدۇ، يۈزلىرى يورۇپ كېتىدۇ... چۈنكى خوشاللىق يۈرەك قانلىرىنى كېڭەيتىدۇ، تومۇرلار قانغا تولىدۇ. ئەزالار ئادەتلەنگەن يېمەكلىكنى تەلەپ قىلىدۇ، چۈنكى ئۇ ئۇنىڭدىنمۇ مۇھىم نەرسىگە يولۇقتى. ئادەم تەبىئىتى ئۆزى ياخشى كۆرگەن نەرسىگە ئېرىشسە باشقا نەرسىلەردىن ۋاز كېچىدۇ.

ئەگەر يولۇققان نەرسە ئەلەملىك يا ئەندىشىلىك ياكى قورقۇنۇچلۇق بولسا، ئۇنىڭ پۈتۈن ئىسى ـ يادى ئۇنىڭ بىلەن جەڭ قىلىش، يوقىتىش، قوغداش بىلەن بولۇپ كېتىدۇ... تاماق ئېسىگە كەلمەيدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئۈستىدىن غەلىبە قىلسا، غەلىبە خوشاللىقى تاماق قۇۋۋىتىنىڭ ئورنىنى باسىدۇ، ئەگەر مەغلۇپ بولسا، ئۇنىڭ كۈچى مەغلۇبىيەت مىقدارى بىلەن ئاجىزلايدۇ... ئەگەر تەڭ چىقىپ قالسا، قۇۋۋەت گاھى ئاشكارا، گاھى مەخپىي بولىدۇ. يىغىپ ئېيتقاندا، ئۇلار ئارىسىدىكى ئۇرۇش راست ئۇرۇشقا ئوخشايدۇ، غەلىبە غالىبلارغا، ئەمما مەغلۇپ بولغۇچى يا ئۆلىدۇ، يا جاراھەتلىنىدۇ يا ئەسىرگە چۈشىدۇ.

كېسەلگە ئاللاھ تائالا تۇۋىپلار دېگەندىنمۇ كۆپ مەدەتلەرنى بېرىدۇ... (تۇۋىپلار: قان بىلەن ئوزۇقلىنىدۇ دەپ قارايدۇ) بۇ مەدەت شۇ كېسەلنىڭ ئاللاھ ئالدىدىكى ئاجىزلىقى ۋە سۇنۇقلىقىغا قارىتا بولىدۇ... بەدەننىڭ قەلبى قانچە سۇنۇق بولسا، ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە

شۇنچە ئېرىشىدۇ، ئەگەر ئۇ كېسەل ئاللاھنىڭ يېقىن بەندىلىرىدىن بولسا، ئۇنىڭغا روھى ئۇزۇقلۇق ھاسىل بولۇپ، تەبىئىتىدىكى قۇۋۋەتنى زىيادە قىلىدۇ. ئۇنىڭ روھى يېمەكلىك بىلەن ئوزۇقلانغاندىنمۇ بەكرەك جانلىق بولىدۇ، ئۇنىڭ ئاللاھقا بولغان ئىمانى، مۇھەببىتى، ئۇلپەتداشلىقى، خوشاللىقى... ئاشقانسېرى، ئاللاھقا بولغان ئىشەنچىسى ئاشىدۇ، ئۇنىڭغا بولغان ئىشتىياقى، رازىمەنلىكى قاتتىق بولىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇ ئۆز ۋۇجۇدىدا تىل بىلەن ئىپادىلىگۈسىز، تۈۋپىلارمۇ دىئاگنوز قويالمىغان، بىلمىمۇ ئۇ يەرلەرگە يەتمەيدىغان دەرىجىدە بىر قۇۋۋەتنى سېزىدۇ.

ئەمما تەبىئىتى بۇ مەنالاردىن يىراق ۋە قاتتىق بولغان، روھى دۇنياسىغا پەردە تارتىلىپ كەتكەن ئادەملەرگە قارالسا ـ ئۇلارنىڭ قەلبىدە ئۆز ئاشقلىرىنىڭ مۇھەببىتى تولۇپ كەتكەن، ئۇ ئاشقلىرى: يا سۈرەت يا ئابرۇي ياكى ئىقتىساد ياكى بىلىم... كىشىلەر ئۇلارنىڭ ئاجايىپ ھاللىرىنى تالاي قېتىم كۆرگەن.

‹سەھىھ بوخارى› دا مۇنداق كەلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئارقا ئارقىدىن ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتاتتى، لېكىن ئەسھابىلىرىنى بۇنداق قىلىشتىن توسايتتى ۋە مۇنداق دەيتتى: ‹مەن سىلەرگە ئوخشىمايمەن، رەببىم ماڭا ئوزۇقلۇق بېرىدۇ›.

ھەممىگە مەلۇمكى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە بېرىدىغان ئوزۇقلىقى ئىنسان ئادەتتە يەيدىغان ئوزۇقلۇق ئەمەس... ئۇنداق بولمىغاندا ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتقاننىڭ نېمە ئەھمىيىتى؟ شۇڭا ئۇ: ‹رەببىم ماڭا ئوزۇقلۇق بېرىدۇ› دېگەن. ئۇ يەنە: ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتۇش جەھەتتە ئۆزى بىلەن ئۇلارنىڭ پەرقىنى ئايرىپ، ئۇ ئۇلار قادىر بولالمايدىغان ئىشلارغا قادىر بولىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويغان. ئەگەر ئۇ ئۇلارنىڭ چۈشەنچىسى بويىچە ئاللاھ تەرىپىدىن ئۆزلىرىگە ئوخشاش يەيدىغان، ئىچىدىغان بولسا ‹مەن سىلەرگە ئوخشىمايمەن› دېمەيتتى. بۇ خاتا مەنانى قەلب ۋە روھى ئوزۇقلۇقىدىن نېسىۋىسى ئاز، ۋۇجۇدىدا ئۇنىڭ تەسىرى يوق، جىسمانى ئوزۇقلۇقتىن روھى ئوزۇقلۇقنىڭ تەسىرى يۇقىرى تۇرىدىغىنىنى بىلمەيدىغان ئادەملەرلا قوبۇل قىلىدۇ.

## كاناي ياللۇغى ۋە ئۇنى بۇرۇن ئارقىلىق تېمىتىپ داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «لوڭقا قويۇش ۋە قۇستى ھىندىنى ئىشلىتىش - سىلەرنىڭ ئەڭ ياخشى داۋالاش ئۇسۇللۇڭلاردۇر، باللىرىڭلار كاناي ياللۇغى بولۇپ قالسا كىچىك تىلىنى تۇتۇپ ئازابلىماڭلار». [مۇسلىم 5726 ـ ھەدىس]

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىغا كىرگەندە، ئائىشەنىڭ يېنىدا بىر كىچىك بالا بولۇپ، بۇرنىدىن قان ئېقىۋاتاتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇ نېمە ئىش؟ دەپ سورىۋىدى، ئۇلار: بۇ بالا كاناي ياللۇغى بولۇپتۇ (ياكى بېشى ئاغرىپتۇ) دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىسىت سىلەرگە! بالاڭلارنى ئۆلتۈرۈپ قويامسىلەر؟ ھەرقانداق ئايالنىڭ بالىسىنىڭ كاناي ياللۇغى بولسا ياكى بېشى ئاغرىسا قۇستى ھىندىنى سۇغا قىرىپ، ئۇنى بۇرنىغا تېمىتىپ بەرسۇن، دەپ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانى بۇيرۇۋىدى ئۇ بالىغا شۇنداق قىلىندى، ئۇ بالا تېزلا ساقايدى. [مۇسنىدى ئەھمەد 315/3 ـ ھەدىس]

كاناي ياللۇغى بولغاندا بۇرنىغا دورا تېمىتىشنىڭ پايدىسى - ئاساسلىقى قىرىلغان قۇستى ھىندى سەۋەبىدىندۇر. چۈنكى كاناي ياللۇغى قان ماددىسىغا بەلغەم غالىب كەلگەن سەۋەبىدىن بولىدۇ. بۇ باللاردا كۆپ بولىدۇ. قۇستى ھىندىنىڭ ئالاھىدىلىكى: قۇرۇتۇش بولۇپ، كىچىك تىلنى مۇستەھكەم قىلىدۇ ۋە ئۇنى ئۆز جايىغا كۆتىرىدۇ. تىلى چۈشۈش كېسىلىدە ئۇنىڭ خاسىيىتى كۆپ. ئۇ يەنە ئىسسىق كېسەللەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. گاھىدا ئىسسىق دورىلاردا بەزىدە ئاساسلىق ۋە بەزىدە قوشۇمچە مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئىبنى سىنا كىچىك تىلى ساڭگىلاش ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: كىچىك تىلى ساڭگىلاش كېسىلىگە قۇستى ھىندى، يەمەن زەمچىسى، چاقماق تاش ئۇۋاقچىسى مەنپەئەت قىلىدۇ.

ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان قۇستى ھىندى ئاق بولۇپ، تەمى تاتلىق،

ئۇنىڭ نۇرغۇن مەنپەئەتلىرى بار، كىشىلەر ئىلگىرى بالىلىرىنىڭ تىلى ساڭگىلاش كېسىلىگە ئۇلارنىڭ كىچىك تىلىنى تۇتۇش ياكى تۇمار ئېسىش ئارقىلىق داۋالايتتى... پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى بۇ ئازابلىق ۋە ئازغۇن ئۇسۇلدىن تۇسۇپ، باللارغا ئەڭ مەنپەئەتلىك ۋە ناھايىتىمۇ ئاسان يولنى كۆرسىتىپ بەردى.

بۇرۇندىن تېمىتىپ داۋالاش ـ گاھى يالغۇز دورىلار بىلەن، گاھى مۇرەككەپ دورىلار بىلەن بولىدۇ. مۇرەككەپ دورىلار ئېزىلىپ (سوقۇلۇپ)، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزىلىدۇ، ئاندىن مەجۇن قىلىنىپ قۇرۇتىلىدۇ، ئاندىن ھاجەت چۈشكەندە ئىشلىتىلىدۇ. دورا ئىشلەتكەندە ئىنسان باشنى يەرگە تەككۈزۈپ ئوڭدىسىغا ياتىدۇ، ئاندىن بۇرنىغا تېمىتىلىدۇ، دورىنىڭ مېڭىغا بېرىشى ئۈچۈن باشنى ئەڭ تۆۋەن چەكتىن پەس قىلمىز، چۈشكۈرۈك بىلەن كېسەل چىقىپ كېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇخىل ئۇسۇل بىلەن داۋالاشنى مەدھىيىلىدى، ‹ئەبۇ داۋۇد› تا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇرنىغا دورا تېمىتقان دېيىلگەن. **[3867 ـ ھەدىس]**

## يۈرەك كېسىلىنى داۋالاش

سەئىد ئىبنى ئەبى ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن كېسەل بولۇپ قالغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنى يوقلاپ كەلدى، قولىنى كۆكرىكىمگە قويىۋىدى، يۈرىكىمنىڭ مۇزلىغانلىقىنى ھېس قىلدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: سەن يۈرەك كېسىلى بولۇپسەن، سەقىف قەبىلىسىدىكى ھارىس ئىبنى كەلدە (ئەرەبلەرنىڭ مەشھۇر تېۋىپى) نى چاقىرىپ كەل! ئۇ تېۋىپلىقنى بىلىدىغان ئادەم، ئۇ مەدىنەنىڭ ‹ئەجۋە› دېگەن خورمىسىدىن يەتتە تالنى ئېلىپ، ئۇرۇقى بىلەن قوشۇپ ئەزسۇن (يۇمشاتسۇن)، ئۇنى ئاغزىڭغا تېمىتسۇن دېدى. **[ئەبۇ داۋۇد 3875 ـ ھەدىس]**

يۈرەك كېسىلىگە خورمىنىڭ ئاجايىپ پايدىسى بار، بولۇپمۇ مەدىنە خورمىسى، يەنە كېلىپ ‹ئەجۋە› دېگەن خورما، خورما سانىنىڭ يەتتە بولۇشىدا ۋەھى سەۋەب بولسا كېرەك.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: سەئىد ئىبنى ئەبى ۋەققاس رەزىيەللاھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر ئادەم ئەتىگەندە مەدىنە خورمىسىدىن يەتتە تال يېسە ـ شۇ كۈنى ئۇ ئادەمگە زەھەر ۋە سېھىر تەسىر قىلمايدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە: «بىر ئادەم سەھەردە مەدىنە خورمىسىدىن يەتتە تال يېسە، كەچ بولغىچە زەھەر تەسىر قىلمايدۇ» دېيىلگەن.
[بۇخارى 5445 ـ، مۇسلىم 5306 ـ، 5307 ـ ھەدىسلەر]

خورما ئىككىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق. بەزىلەر ئۇنىڭدا ھۆللۈك بار دەپ قارايدۇ. ئۇ سالامەتلىكنى قوغدايدىغان ئەڭ ئېسىل يېشىل يېمەكلىك. بولۇپمۇ مەدىنە خەلقىگە ئوخشاش يەپ ئادەتلەنگەن كىشىلەر ئۈچۈن شۇنداق. ئۇ سوغۇق شەھەرلەردە ياكى ئىككىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق شەھەرلەردە ئەڭ ياخشى يېمەكلىك بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ئۇ سوغۇق رايونلاردىكى كىشىلەرگە قارىغاندا ئىسسىق رايوندىكى كىشىلەرگە ئەڭ مەنپەئەتلىك، چۈنكى ئۇ رايونلارنىڭ ئاھالىلىرىنىڭ ئىچى سوغۇق، سوغۇق رايون ئاھالىلىرىنىڭ ئىچى ئىسسىق... شۇڭا ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى كىشىلەر باشقىلارغا قارىغاندا ھەسەل ۋە خورمىغا ئوخشاش ئىسسىق يېمەكلىكلەرنى كۆپ ئىستېمال قىلىدۇ. بىز ئۇلارنىڭ يېمەكلىكلىرىگە پىلپىل ۋە زەنجىۋىل قاتارلىق ئىسسىقلىقلارنى باشقىلارغا قارىغاندا نەچچە ئون ھەسسە كۆپ قويىدىغانلىقىنى كۆردۇق. مەن يەنە ئۇلار بىلەن ئارىلىشىپ، ئۇلارنىڭ مىزاجىغا يۆتكىلىپ كەتكەن ئادەملەرنىمۇ كۆردۈم، ئۇلارغا ھەرقانداق ئىسسىقلىق زىيان قىلمايدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ ئىچى سوغۇق بولغاچقا ھارارەتنى سىرتقا چىقىرىدۇ... بۇ خۇددى قۇدۇق سۈيىنىڭ ياز ۋاقتى سوغۇق، قىش ۋاقتى ئىسسىق بولغىنىغا ئوخشاش بىر ئىش.

مەدىنە خەلقىگە نىسبەتەن خورما ـ باشقا يەردىكى كىشىلەرنىڭ بۇغداي ئۇنىغا ئوخشايدۇ. خورما ئۇلارنىڭ قۇۋۋىتى ۋە ماددىسىدۇر، مەدىنە خورمىسى ئەڭ سۈپەتلىك خورمىلاردىن بولۇپ، چىڭ، تەملىك، ھەقىقي لەززەتلىك.

خورما ـ ئوزۇقلۇق، ئۇ ـ دورا، ئۇ يەنە ـ مېۋە، ئۇ ـ

كۆپلىگەن تەنگە مۇۋاپىق كېلىدۇ، ئۇ تەبىئى ئىسسىقنى زىيادە قىلىدۇ، ئۈنىڭدىن باشقا يىمەكلىكلەرگە قارىغاندا ھېچقانداق ناچار خىلىتلار تۆرەلمەيدۇ، بەلكى يەپ ئادەتلەنگەن ئادەملەر تېنىدە ناچار خىلىتلارنىڭ چىرىش، سېسىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

بۇ ھەدىس مەدىنە ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى كىشىلەرگە قارىتىلغان خاس ھەدىسىدۇر. ھەممىگە مەلۇم: بەزى دورىلار مەخسۇس ماكانغا خاس بولۇپ، باشقا جايلارغا قارىغاندا شۇ يەردىكى خەلققە بەكرەك پايدىلىق بولىدۇ. كېسەل پەيدا بولغان جايدىن ئۇنىڭەن دورا باشقا جايدىن ئەكەلگەن دورىلارغا قارىغاندا تېخىمۇ ئۈنۈملۈك بولىدۇ. چۈنكى، تۇپراق ۋە ھاۋانىڭ ئىنسان بەدىنىگە زور تەسىرى بار، ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ئۇخشاشماسلىقىغا بىر خىل تۇپراقنىڭمۇ ئۇخشاشمىغان تەسىرى بولىدۇ. بەزى رايونلاردا يىمەكلىك بولغان ئۆسۈملۈك، يەنە بەزى رايونلاردا ئادەم ئۆلتۈرىدىغان زەھەر بولۇشى مۇمكىن. بەزى دورىلار بەزىلەرگە ئوزۇقلۇق بولسا، يەنە بەزىلەرگە دورا بولۇشى مۇمكىن. بەزى مىللەتلەر بۇ كېسەلگە ئىشلەتكەن دورىلارنى، يەنە بەزى مىللەتلەر باشقا كېسەلگە دورا قىلىشى مۇمكىن. بىر شەھەرنىڭ دورىسى يەنە بىر شەھەرگە مۇۋاپىق كەلمەيدىغان ئىشلار كۆپتۇر.

ئەمما «يەتتە تال» ــ بۇ مىقدار ۋە شەرئىي جەھەتتىن مۇنداق: ئاللاھ تائالا ئاسمانلارنى يەتتە، زېمىننى يەتتە، كۈنلەرنى يەتتە... قىلىپ ياراتتى. ئىنساننىمۇ يەتتە باسقۇچتا ياراتتى، ئاللاھ بەندىلەرگە تاۋاپىنى يەتتە، ساپا ــ مەرۋە ئارىلىقىدا ۋە سەئيى قىلىشنى يەتتە قىلدى، شەيتانغا ئاتىدىغان تاشنى يەتتە ــ يەتتىدىن ئېتىشقا بۇيرىدى، ھېيت نامىزىنىڭ ئالدىنقى تەكبىرىنى يەتتە قېتىم ئېيتىشقا ئەمر قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياش ــ ئۆسمۈرلەر ھەققىدە: ئۇلار يەتتە ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار دېدى، يەنە كىچىك بالا يەتتە ياشقا كىرگەندە (ئەر ــ ئايال ئاجراشقان بولسا) ئانا تەرەپ ياكى دادا تەرەپتە تۇرۇشقا ئىختىيارلىق بەردى، بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېسەل بولغاندا يەتتە تولۇم سۇ چېچىشقا ئەمر قىلدى، ئاللاھ تائالا ئاد قەۋمىنى يەتتە كېچە بوراندا قويدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز قەۋمىگە يەتتە يىللىق دۇئايى بەت قىلدى، ئاللاھ تائالا خالىس سەدىقە قىلغۇچىنىڭ ئەجرىنى كۆكلەپ

چىققان يەتتە تال باشاقنى ئوخشاتتى. يۇسۇپ ئەلەيھىسسالام ھەمراھىنىڭ كۆرگىنىمۇ يەتتە تال باشاق، قەھەتچىلىككە تەييارلىق قىلىغان ۋاقتىمۇ يەتتە يىل، سەدىقىگە يەتتە يۈز ھەسسىگىچە ساۋاب بولىدۇ، جەننەتكە مۇشۇ ئۈممەتتىن يەتمىش مىڭى ھېسابسىز كىرىدۇ.

تۇپىلار يەتتىگە ناھايىتى كۆڭۈل بۆلۈشىدۇ. بۇقرات مۇنداق دېگەن: ئالەمدىكى ھەرقانداق نەرسە يەتتە قىسىمدىن تەركىپ تاپقان: يۇلتۇزلار يەتتە، كۈنلەر يەتتە، كىشىلەر يېشىنىڭ باسقۇچىمۇ يەتتە (بوۋاق، كىچىك بالا، ئۆسمۈر، يىگىت، ئوتتۇرا ياش، قېرى، بوۋاي)... يەتتە بولۇش يۇقىرىقى مەنالار ئۈچۈنمۇ ياكى باشقا مەنا ئۈچۈنمۇ؟ بۇ ساننىڭ ھەقىقىي ھېكمىتىنى ئاللاھ ئەڭ ياخشى بىلىدۇ...

مۇشۇ سان، مۇشۇ خورما، مۇشۇ شەھەر، مۇشۇ مۇبارەك زېمىن... زەھەر ۋە سېھىردىن ساقلاش، بۇلارنىڭ ھەممىسى بىر خۇسۇسىيەت ئۈچۈن بولۇپ، ئەگەر بۇ گەپلەرنى بۇقرات، جالىنۇس ۋە باشقا تىۋىپلار دېگەن بولسا، - گەرچە ئۇلار تەخمىنەن قىياس قىلىپ، گۇمان بىلەن گەپ قىلىدىغان ئادەملەر بولسىمۇ - ئالىقاچان كىشىلەر بۇ گەپنى قىزغىن قوبۇل قىلغان بولاتتى... يۇقىرىقى گەپلەر ۋە گېپىنىڭ ھەممىسىلا ئىشەنچىلىك، قەتئىي ھۆججەت ۋە ۋەھيى بولىدىغان كىشى تەرىپىدىن ئوتتۇرىغا قويۇلغان بولسا ئۇ ئەلۋەتتە قوبۇل قىلىشقا، بويسۇنۇشقا، يۈز ئۆرىمەسلىككە ئەڭ ھەقلىق!...

زەھەر دورىلىرى گاھىدا خۇسۇسىيەت بىلەنمۇ بولىدۇ، خۇددى گۆھەر، ياقۇتلارنىڭ خاسىيىتىگە ئوخشاش.

*****

مەزكۇر خورما بەزى كېسەللەرنى يوقىتىشقىمۇ ئۈنۈم بېرىدۇ... بۇ ۋاقىتتا ھەدىس ئومۇملۇقىنى ئالغان مەخسۇس ھەدىس بولىدۇ. ئەشۇ شەھەر، ئەشۇ تۇپراقنىڭ خاسىيىتىگە ئاساسەن، ھەرقانداق زەھەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. لېكىن بۇ يەردە بايان قىلمىسا بولمايدىغان مۇنداق مۇھىم بىر ئىش بار. كېسەلنىڭ دورىدىن مەنپەئەت ئېلىشىنىڭ شەرتى كېسەلنىڭ دورىنى شەرتسىز قوبۇل قىلىشى ۋە ئۇنىڭ مەنپەئەت قىلىدىغىنىغا جەزمەن ئىشىنىشى كېرەك... بۇ ۋاقىتتا ئادەم تەبىئىتى

ئۇ دورىنى قوبۇل قىلىدۇ ۋە كېسەلنى ھەيدەپ چىقىرىشتا ياردەمدە بولىدۇ. نۇرغۇنلىغان داۋالاشلار كېسەلنىڭ داۋالاش ئۇنىمگە چىن دىلىدىن ئىشەنگەن ۋە قوبۇل قىلغان سەۋەبتىن بولىدۇ. (نۇرغۇن كىشىلەر بۇ ئاجايىپ ئىشنى ئۆز كۆزلىرى بىلەن كۆرىشتى)، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئادەم تەبىئىتى ئەگەر شۇ دورىلارغا قارىتا ئاكتىپ ھالەتتە بولسا، بەدەن ئۇ دورىنى تولۇق قوبۇل قىلىدۇ، كۆڭۈل خۇشھال بولىدۇ، كۈچكە كۈچ قوشىلىدۇ، تەبىئى ھارارەت قوزغىلىپ كېسەللىكنى ھەيدەپ چىقىرىشقا ياردەم بېرىدۇ. ئەكسىچە بولغاندا شۇ كېسەلگە مەنپەئەتلىك دورىلارمۇ ئەكسىچە بولۇپ قالىدۇ، كېسەلنىڭ يامان نىيىتى ۋە ئىشەنچىسىزلىكى تۈپەيلى دورا ئۆز خىزمىتىنى داۋاملاشتۇرالمايدۇ، بەدەنمۇ ئۇ دورىلارنى قوبۇل قىلمايدۇ، دورىدىن ھېچنەرسە بەدەنگە تەسىر قىلمايدۇ...

‹كېسەلدە دورىغا قارىتا ئىشەنچ بولمىسا مەنپەئەت قىلماسلىقنى›

قەلب ۋە بەدەن، تۇرمۇش ۋە ئىبادەت، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئەڭ مەپەئەتلىك بولغان، پۈتۈن دورىلارنىڭ كاتتىسى بولغان قۇرئان كەرىمدۇر. شۈبھىسىزكى، ئۇ قۇرئان ھەممە كېسەللەرگە شىپا، ئۇ ئۆزىنىڭ شىپا بولىدىغىنىغا ئىشەنمەيدىغان قەلبكە قانداق شىپا بولىدۇ؟ ئەكسىچە ئۇ قەلبنى تېخىمۇ كېسەل قىلىپ تاشلايدۇ، قەلبكە قۇرئاندىنمۇ شىپالىقراق ھېچقانداق داۋا يوق! ئۇنىڭ شىپالىقى شۇ دەرىجىدىكى - ئۇ ھەرقانداق كېسەلنى ساقايتتۇرىدۇ، ساقايغان كېسەلنىڭ سالامەتلىكىنى قوغدايدۇ، ھەرقانداق زىيانلىق نەرسىلەرنىڭ كېسەلگە قايتا زىيان سېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ... ئىش مۇشۇنداق تۇرۇغلۇق نۇرغۇن قەلبلەر ئۇ قۇرئاندىن يۈز ئۆرۈش، ئۇنىڭ شەك يوقلۇقىغا جەزمەن ئېتىقاد قىلماسلىق، ئۇنى ئىشلەتمەسلىك، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈپ، ئۆزگە ئوخشاشلارنىڭ ياساپ چىققان دورىلىرىغا يۈزلىنىش - ئۇلار بىلەن شىپانىڭ ئارىلىقىنى توسۇپ قويغان... ئىنسانلار ياسىغان دورىنىڭ ئازراق پايدىسى ئۇلارنى قۇرئاندىن قاتتىق يۈز ئۆرۈتتى، قەلبلەرگە ئاستا خارەكتېرلىك كېسەللەر ئورناپ كەتتى... تىۋىپلار ۋە كېسەللەر ئۆزلىرىنى ۋە باشقا ئىنسانلارنى ئۇلارنىڭ پىشقەدەملىرى ياكى ئۇلارنى چوڭ كۆرىدىغانلىرى سۈپەتلەپ بەرگەن نەرسىلەر بىلەن داۋالاشقا ۋە داۋالىنىشقا تۇتۇش قىلدى...

مۇسـبەت زورايـدى... كېسـەللىك ھـۆكۈمرانلىق قىلـدى... داۋالاش قىيىـن بولغان ھەرخىل كېسـەللەر پەيدا بولـدى. ئـۇ كېسـەللىككە داۋا تاپقانسـېرى يېڭـى - يېڭى كېسـەللەر پـەيدا بولـدى... ئـش تـېخىمۇ مۇرەككەپ بولـدى، ئۇلارنىـڭ ھالى خـۇددى مۇنـۇ شـېئىرغا ئوخشـاپ قالدى:

ھەيرانمەن!

شىپا يېقىنلاشتى يىراق... ۋىسالىغا يېتەلمەيمەن!

ياكى ئۇنى تاشلاپ يىراققا كېتەلمەيمەن...

ھالىمنى تۇزدىكى تۆگە دەپ بەرسۇن:

ئۈستۈمدە سۇ بار ئەمما ئىچەلمەيمەن...

## يېمەكلىك ۋە مېۋىلەرنىڭ زىيانلىق تەرپىنى يوقىتىش ئۇسۇلى

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئابدۇللا ئىبنى جەئفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھـۆل خورمىـنى تەرخەمـەك بىلـەن قوشـۇپ يـەۋاتقانلىقىنى كـۆردۈم. [بۇخارى 5448 -، مۇسلىم 5298 - ھەدىس]

ھـۆل خورمـا ئىككىـنچى دەرىجىلىـك ھـۆل ئىسسـىق، ئاشقازاننىڭ سوغۇقلىقىنى تەڭشەيدۇ، باھنى كۈچلەندۈرىدۇ، لېكىن چىرىشى تېز، ئۇسسۇتىدۇ، قاننى بۇلغايدۇ، باشنى ئاغرىتىدۇ، توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ، دۇۋساقتا ئاغرىق پەيدا قىلىدۇ، چىشقا زىيانلىق. تەرخەمەك بولسا ئىككىنچى دەرىجىلىك ھـۆل سوغۇق. ئـۇ ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدۇ، پۇرىقى مېڭىگە پايدىلىق، ئاشقازاندىكى يۇقىرى ھارارەتنى ئۆچۈرىدۇ، ئۇنىڭ ئۇرىقىنى قۇرۇتۇپ، ئېزىپ، سۇغا ئارىلاشتۇرۇپ ئىچىلسە ئۇسسۇزلۇقنى پەسلەتىدۇ، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرىدۇ، دۇۋساق ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر تەرخەمەك ئۇرىقىنى سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، چىشقا سۈرىلسە چىشنى پارقىرىتىدۇ، تەرخەمەكنىڭ ياپرىقى بىلەن تال ئۈزۈمنىڭ سىپىنى قوشۇپ، ئېزىپ، غالجىر ئىت چىشلىۋالغان يەرگە سۈرسە مەنپەئەت قىلىدۇ.

يىغىنچاقلاپ ئېيتقاندا، خورما ئىسسىق، تەرخەمەك سوغۇق، ھەر ئىككىسى بىر - بىرىنى تەڭشەيدۇ، قارشى تەرەپنىڭ زىيىنىنى ئازايتىدۇ... مانا بۇ ئەڭ ياخشى داۋالاش. سالامەتلىكنى ئاسراشنىڭ ئەسلى ئۇسۇلى. بەلكى تىبابەت ئىلمىنىڭ ھەممىسى مۇشۇ قائىدىدىن پايدىلىنىدۇ... يېمەك - ئىچمەكنى مۇشۇنىڭغا ئوخشاش ئىستېمال قىلىش - تەننى ئاسراش ۋە ئۇنى زىيانلىق خارەكتېرلاردىن قوغداشتۇر، بۇ بەدەننىڭ سالامەتلىكىنى، قۇۋۋىتىنى، نورماللىقنى ساقلايدۇ.

ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار مېنى ھېچ نەرسە بىلەن سەمرىتەلمىگەن ئىدى، تەرخەمەك ۋە ھۆل خورما بىلەن سەمرىپ كەتتىم.

دېمەك، سوغۇقنى ئىسسىق بىلەن، ئىسسىقنى سوغۇق بىلەن، ھۆلنى قۇرۇق بىلەن، قۇرۇقنى ھۆل بىلەن ئۆزئارا تەڭشەپ تۇرۇش - سالامەتلىكنى ئاسراش ۋە كېسەللىنى داۋالاشنىڭ ئەڭ ئۈنۈملۈك ئۇسۇلىدۇر. بۇنداق ئۇسۇل يۇقىرىدىمۇ ئۆتتى... (يەنى سانا بىلەن ھەسەل...) مانا بۇ دورىلارنى قەلب ۋە بەدەننىڭ ئاۋاتلىقى ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر - دۇنيا - ئاخىرەتلىك مەنپەئەتىمىز ئۈچۈن كۆرسىتىپ بېرىۋاتىدۇ.

## كېسەلنىڭ ئالدىنى ئېلىش

داۋالاشنىڭ ھەممىسى ئىككى نەرسىدىن تەركىپ تاپىدۇ: بىرى - كېسەلنىڭ ئالدىنى ئېلىش، يەنە بىرى - سالامەتلىكنى ئاسراش. ئەگەر بۇ ئىككىسى ئارىلىشىپ قالسا، مۇۋاپىق چىقىرىپ تاشلاشقا توغرا كېلىدۇ، داۋالاشنىڭ ھەممىسى مۇشۇ ئۈچ قائىدىگە ئاساسەن بولىدۇ.

ئالدىنى ئېلىش ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى - كېسەل پەيدا بولۇشنىڭ ئالدىنى ئېلىش، يەنە بىرى - كېسەلنىڭ كۈچىيىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش... يەنى: ئۆز ھالىدا توختىتىش. بىرىنچىسى ساغلام كىشىلەرگە قارىتىلغان، ئىككىنچىسى كېسەل

كىشىلەرگە قارىتىلغان.

كىسەلنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا مۇنۇ ئايەت دەلىل: ﴿ئەگەر كېسەل (كېسەلگە سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا) ياكى سەپەر ئۈستىدە بولساڭلار ياكى ھاجەت قىلساڭلار ياكى ئاياللار بىلەن مۇناسىۋەت ئۆتكەزسەڭلار، (مۇشۇنداق ئەھۋال ئاستىدا) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقنى يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا سۈرتۈپ تەيەممۇم قىلىڭلار﴾ [سۈرە «نىسا» 43 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى ۋە سۈرە «مائىدە» 6 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى] كېسەلنىڭ سۇ ئىستېمال قىلىشىنىڭ ئالدى ئېلىندى، چۈنكى سۇ كېسەلگە زىيان قىلىدۇ.

«ئىبنى ماجە» دە ئۇممۇ مۇنزىر بىنتى قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۆيىمگە كىردى، ئەلىنىڭ كېسىلى ياخشىلانغان بولسىمۇ، تېخى پۈتۈنلەي ساقىيىپ كەتمىگەن ئىدى، بىزنىڭ ئۆيدە ئېسىقلىق ھۆل خورما بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن يېيىشكە باشلىدى، ئەلىمۇ يېيىشكە باشلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلىگە: سەن يېگىدىن ساقايدىڭ دېدى، ئۇ بۇ گەپ بىلەن يېيىشتىن توختىدى، مەن (ئۇممۇ مۇنزىرە) ئارپا بىلەن قىزىلچىنى قايناتتىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىغا ئەكېلىۋىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلىگە: بۇنىڭغا ئېغىز تەگ! بۇ ساڭا مەنپەئەت قىلىدۇ دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇنىڭغا ئېغىز تەگ! ئۇ ساڭا مۇۋاپىق كېلىدۇ، دېدى. [3442 - ھەدىس]

«ئىبنى ماجە» دە سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كەلسەم، ئۇنىڭ ئالدىدا خورما بىلەن نان بار ئىكەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: يېقىن كېلىپ يېگىن! دېدى، مەن بىرتال خورما ئېلىپ يېدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كۆز ئاغرىقىڭ تۇرۇپ خورما يەمسەن؟ دېدى، مەن: يەنە بىر تەرەپتىن چاينايمەن دېۋىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۈلۈمسىرىدى. [3443 - ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ بىر بەندىنى ياخشى كۆرسە ئۇنى دۇنيادىن ساقلايدۇ، خۇددى

سىلەر كېسەل كىشىنى يېمەك ـ ئىچمەكتىن ساقلىغاندەك». يەنە بىر رىۋايەتتە: ئاللاھ مۆئمىن بەندىنى دۇنيادىن ساقلايدۇ». [تىرمىزى 2036 ـ ھەدىس]

‹كېسەلنىڭ ئالدىنى ئېلىش ـ ئەڭ ياخشى داۋالاشتۇر. ئاشقازان ـ كېسەللىكنىڭ ئۆۋىسى. ھەر بىر ئەزانى ئۆز ئادىتىگە قويۇڭلار› دېگەن سۆز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسى بولماستىن ئەرەبلەرنىڭ مەشھۇر تېۋىپى ھارىس ئىبنى كەلدەنىڭ سۆزىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئاشقازان بەدەننىڭ كۆلچىكى، قان تومۇر ئۇنىڭ ئېرىقچىلىرى، ئاشقازان ساغلام بولسا قان تومۇرلارمۇ ساغلام بولىدۇ، ئاشقازان كېسەل بولسا قان ـ تومۇرلارمۇ كېسەل بولىدۇ.

ھارىس (مەشھۇر تېۋىپ) مۇنداق دېگەن: ‹ئالدىنى ئېلىش تىبابەتنىڭ مۇھىم ئاساسىدۇر›.

‹ئالدىنى ئېلىش› تېۋىپلار نەزىرىدە: ساغلام ئادەم كېسەللىكنىڭ ئالدىنى ئېلىشى ـ كېسەل ياكى يېڭى ساقايغان ئادەمنىڭ قالايمىقان يېمەكلىكلەر يېمەسلىكى بىلەن باراۋەردۇر. كېسەلدىن يېڭى ساقايغان ئادەمنىڭ ساقلىقىنى ساقلاشتىكى ئەڭ ئۈنۈملۈك يولى ـ قالايمىقان نەرسىلەرنى يېمەسلىكتۇر. چۈنكى ئۇنىڭ تەبىئىتى ئۆز كۈچىگە تېخى تولۇق قايتىپ كەلمىگەن، ھەزىم قىلىش كۈچى ئاجىز، تەبىئىتى قوبۇل قىلىشقا ئېھتىياجلىق، باشقا ئەزالار ھەرىكەتكە تەييار... بۇ ھالەتتە قالايمىقان يېمەكلىكلەرنى يېيىش (ئارىلاشتۇرۇپ ھەممىنلا يېيىش)، كېسەلنىڭ قايتا قوزغىلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، بۇنى داۋالاش ـ باشلانما كېسەلنى داۋالاشتىن قىيىن.

شۇنى بىلىش كېرەككى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى كېسەلدىن يېڭى ساقايغان ۋاقتىدا، ھۆل خورما يېيىشتىن چەكلىشى ناھايىتى ياخشى تەدبىر. چۈنكى مېۋە كېسەلدىن يېڭى ساقايغان ئادەمگە زىيانلىق، سەۋەبى: مېۋىنىڭ بەدەنگە كىرگەندىن كېيىن ئۆزگىرىشى (پارچىلىنىشى) تېز، ئاجىز تەبىئىتى ئۇنى ۋاقتىدا بىرتەرەپ قىلالمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ كۈچى ئەسلىگە كەلمىگەن. يەنە بىر تەرەپتىن ئۇ بەدەندىكى ئىللەتنىڭ تەسىرىنى

يوقىتىش بىلەن مەشغۇل. ھۆل خورما ئاشقازانغا ئېغىر كېلىدىغان بىر تۈرلۈك يېمەكلىك بولۇپ، ئاشقازان ئۆزىدىكى ئىللەتلەرنى بىر تەرەپ قىلىشۋاتقان شارائىتتا، خورمىنى بىر تەرەپ قىلمىسا يەنە بولمايدۇ، دېمەك بۇ ھالەتتە ئاشقازاندىكى قالدۇق ئىللەتلەر يەنە قېلىشى كېرەك ياكى زىيادە بولۇشى كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىغا قىزىلچا بىلەن ئارپا قايناتمىسى كېلىشىدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى ئۇنىڭدىن ئېغىز تېگىشكە بۇيرىدى، يېڭى كېسەلدىن تۇرغان ئادەمگە ئۇ ناھايىتى پايدىلىق، ئارپا سۈيى بولۇپمۇ قىزىلچا بىلەن پۇشۇرۇلسا، ئاشقازىنى ئاجىز ئادەمگە ناھايىتى ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ، خەتەرلىك خىلىتلار پەيدا بولمايدۇ. ئارپا سۈيىنىڭ يەنە سوغۇقلاشتۇرۇش ۋە ئوزۇق بولۇش ھەمدە يۇمشىتىش ۋە تەبىئەتنى كۈچلەندۈرۈش ئالاھىدىلىكى بار.

زەيد ئىبنى ئەسلەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كېسەل بولۇپ شۇنداق قاتتىق پەرھىز تۇتتىكى خورما يېمەي ئۇرۇقنى شورايتتى.

خۇلاسىلىغاندا : پەرھىز تۇتۇش دورا يېيىشتىنمۇ ئالدىدا تۇرىدۇ، ئۇ كېسەل بولۇشنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. ئەگەر كېسەل بولۇپ قالسا كۈچىيىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

******

شۇنى بىلىش كېرەككى، كېسەل ياكى كېسەلدىن يېڭى ساقايغان ۋە ياكى ساغلام ئادەم پەرھىز تۇتىۋاتقان بىرەر نەرسىگە كۆڭلى تارتىپ يېگۈسى كېلىپ كەتسە، ئاشقازان ھەزىم قىلالىغىدەك يېسە زىيان قىلمايدۇ. بەلكى پايدا قىلىپ قېلىشى مۇمكىن. چۈنكى تەبىئەت ۋە ئاشقازان مۇھەببەت ۋە قىزغىنلىق بىلەن قوبۇل قىلىدۇ، ئۇ ھالەتتە زىيانلىق نەرسىلەرمۇ پايدىلىق نەرسىلەرگە ئايلىنىدۇ، ھەتتا كۆڭۈل تارتمىغان دورىدىن بەكرەك پايدا قىلىشى مۇمكىن.

شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۆزى ئاغرىق تۇرسىمۇ زىيان قىلمايدىغىنىنى بىلگەچكە ئازراق خورما يېيىشكە رۇخسەت قىلدى.

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر

قىيتىم كۆزىم ئاغرىپ قېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كىرسەم، قولىدىكى خورمىنى يەۋاتقان ئىكەن، ماڭا: ئى ئەلى يېگۈڭ بارمۇ؟ دەپ ماڭا يەتتە تال خورما تاشلاپ بەردى ۋە ئەمدى بولار، دېدى.

‹ئىبنى ماجە› دە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئادەمنى يوقلاپ بېرىپ كۆڭلۈڭ نېمىنى تارتىدۇ؟ دېدى، ئۇ ئادەم: بۇغداي نېنى دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كىمنىڭ بۇغداي نېنى بولسا بۇ ئادەمگە ئەۋەتسۇن، دېدى، ئاندىن: كېسەل كىشىنىڭ كۆڭلى نېمىنى تارتسا شۇنى بېرىڭلار، دېدى. **[3440 ـ ھەدىس]**

بۇ ھەدىستە ئاجايىپ بىر تىببى سىر ـ ھېكمەت بار؛ كېسەل ئادەم تەبىئى ھالدا ھەقىقىي قورسىقى ئاچسا، ئازراق زىيان قىلىدىغان نەرسىمۇ پايدا قىلىدۇ ياكى ئىشتىھا قىلمىغان نەرسىگە قارىغاندا زىيىنى ئازراق بولىدۇ، ئەگەر ئىشتىھا قىلغان (كۆڭلى تارتقان) نەرسە ئەسلىدىنلا پايدا قىلىدىغان نەرسە بولسا زىيانلىق تەرىپى پۈتۈنلەي يوقىلىدۇ.

خۇلاسىلىغاندا: كۆڭۈل تارتقان، ئىشتىھا قىلىنغان لەززەتلىك تاماقنى ئادەم تەبىئىتى ئەستايىدىل قوبۇل قىلىدۇ ۋە ئۇنى ئەڭ ياخشى شەكىلدە ھەزىم قىلىدۇ.

## يىمەكلىك ۋە ھەرىكەتلەرنى ئازلىتىش ئارقىلىق كۆز كېسەللىنى داۋالاش ۋە كۆز كېسەللىنى قوزغايدىغان نەرسىلەردىن پەرھىز قىلىش

يۇقىرىدا بىر ھەدىس ئۆتۈپ كەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى خورما يېيىشتىن چەكلىدى، سۇھەيب كۆز ئاغرىقى ئىدى، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ كۆز ئاغرىقى بولغاندا ھۆل خورما يېيىشتىن چەكلىدى.

ئەبۇ نۇئەيم ‹پەيغەمبەرلىك تىبابىتى› دېگەن كىتابتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنىڭ بىرەرسى كۆز ئاغرىقى بولۇپ قالسا، كۆزى ساقايغىچە ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەت ئۆتكەزمەيدىغانلىقىنى تىلغا ئالىدۇ.

بۇ يەردە تىلغا ئېلىنىۋاتقان كۆز ئاغرىقى: كۆزنىڭ گۆش قەۋىتىنىڭ (ئېقىنىڭ) ئىششىپ قېلىشىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇنىڭ ئاساسلىق سەۋەبى: تۆت خىل خىلتىنىڭ بىرسىنىڭ ئېشىپ كېتىشى ياكى ئىسسىق شامالنىڭ باش قىسمىدا كۆپ مىقداردا كۆپىيىپ كېتىپ، مەلۇم مىقداردا كۆزگە چۈشۈپلىشى ياكى كۆزگە بىر نەرسە تېگىپ كەتكەنلىكىدىن بولىدۇ، كۆزگە بىر نەرسە تەگسە باشقا ئەزالار ئۇنىڭغا زور مىقداردا قان ۋە روھ ئەۋەتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىز كۆرىدىغان ئىششىق پەيدا بولىدۇ.

شۇنى بىلىش كېرەككى، تۇپراقتىن ھاۋاغا ئىككى خىل ھور ئۆرلەيدۇ، بىرى - قۇرۇق ئىسسىق، يەنە بىرى - ھۆل ئىسسىق. بۇ ئىككىسى بىر خىل تۇمان شەكىللەندۈرىدۇ ۋە ئاسماننى كۆرۈشتىن توسىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش ئاشقازاننىڭ چوڭقۇرىدىن يۇقىرى تەرەپكە ھور ئۆرلەپ كۆزنى توسىدۇ ۋە ھەرخىل ئىللەتلەرنى پەيدا قىلىدۇ. تەن ئۇنىڭدىن كۈچلۈك بولسا ئۇ ھورلارنى بۇرۇنغا ھەيدەيدۇ، مانا بۇ زۇكام. ئەگەر ئۇنى كىچىك تىل ياكى كانايتەرەپكە ھەيدىسە بۇ يۆتەل ياكى ئۇنى بېقىنغا ھەيدىسە بۇ تومۇر تىترەش كېسىلى. ئەگەر كۆكرەككە ھەيدىسە بۇ نەزلە. يۈرەككە ھەيدىسە بۇ نىرۋا خارەكتېرلىك پالەچ. كۆزگە ھەيدىسە كۆز قىزىرىپ ئىششىش. قورساققا ھەيدىسە بۇ ئەزالارنىڭ ئېقىشى. مېڭىگە ھەيدىسە بۇ ئۇنتىغاقلىق. ئەگەر مېڭىگە ناھايىتى كۆپ ئۆرلەپ، تومۇرلارنىمۇ توشتۇرىۋەتسە بۇ قاتتىق ئۇيقۇ... نى پەيدا قىلىدۇ. شۇڭا ئۇيقا ھۆل، ئويغاقلىق قۇرۇق. ئەگەر مەزكۇر ھور باشتىن چىقىپ كېتىدىغان جاي تاپالماي قالسا، باش ئاغرىقى ۋە ئۇيقۇسىزلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئەگەر مەزكۇر ھور باشنىڭ بىر تەرىپىگە مايىل بولسا شەقىقە كېلىپ چىقىدۇ. ئەگەر چوققىنى ئىگىلىۋالسا، ئۇرۇقدان كېسىلىنى پەيدا قىلىدۇ. ئەگەر مەزكۇر ھور سەۋەبىدىن مېڭە پەردىلىرى مۇزلىسا ياكى قىزىپ كەتسە ۋە ياكى ھۆللىنىپ كەتسە ياكى ئۇنىڭدىن شامال پەيدا بولسا چۈشكۈرۈك پەيدا بولىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدا بەلغەم خارەكتېرلىك ھۆللۈك ئېشىپ كېتىپ، تەبىئى ئىسسىقلىقا غالىپ كەلسە ھۇشىدىن كېتىش ياكى شۈكلەپ قېلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئەگەر قارا سەپرا قوزغىلىپ مېڭە ھاۋاسى قاراڭغۇلاشسا ۋەسۋەسە كېسىلى پەيدا بولىدۇ. ئەگەر مېڭىدىن

ئېشىپ نېرۋا يوللىرىغا ماڭسا، تەبىئى تۇتقاقلىق كېسەللىكى پەيدا قىلىدۇ. ئەگەر باش نېرىپىلىرىنىڭ ھەممىسى ھۆل بولۇپ كەتسە ۋە ئۇنىڭ تومۇرلىرىغا ماڭسا پالەچنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئەگەر مەزكۇر ھور مېڭىنى ئاسرىغۇچى سىرىق سەپرانىڭ يالىلۇغلىنىشىدىن بولسا دىئافراگما يالىلۇغنى پەيدا قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا كۆكرەك ئارىلىشىپ كەلسە بۇ مېڭە پەردە يالىلۇغنى كەلتۈرىدۇ. بۇ بۆلۈمنى چۈشىنىپ ئوقۇغىن!...

خۇلاسىلىغاندا: بەدەن ۋە باشنىڭ خىلىتلىرى كۆز ئاغرىق ۋاقتىدا قوزغىلىشچان ۋە ھەرىكەتچان بولىدۇ، بولۇپمۇ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۇنىڭ ھەرىكىتى ۋە قوزغىلىشچانلىقىنى كۈچەيتىۋېتىدۇ، چۈنكى جىنسىي مۇناسىۋەت ھەرىكىتى ئۇ ـ ئومۇمىي ھەرىكەت بولۇپ، تەن، روھ ۋە تەبىئەت بىردەك ھەرىكەتكە كېلىدۇ، بەدەننىڭ بۇ ھالەتتە قىزىشىدا شەك يوق، لەززەت ۋە ئۇنى تولۇقلاش غەرىزىدە ھەرىكەت جەھەتتە تېخىمۇ قاتتىق بولىدۇ. روھ ـ تەن ۋە نەپسىنىڭ ھەرىكىتىگە ئەگىشىپ ھەرىكەتلىنىدۇ، روھنىڭ تەندىكى بىرىنچى ئالاقىسى قەلب (يۈرەك) بىلەن بولىدۇ، روھ يۈرەكتىن باشقا ئەزالارغا تارايدۇ، ئەمما تەبىئەتنىڭ ھەرىكىتى ئىسپىرمىدىن (مەنىيدىن) ئەۋەتىشكە تېگىشلىكىدىن ئەۋەتىش... يىغىپ ئېيتقاندا: جىنسىي مۇناسىۋەت ـ ئومۇمىي خارەكتېرلىك تولۇق ھەرىكەت. ئۇنىڭدا تەن، ئۇنىڭ كۈچى، تەبىئىتى، خىلىتلىرى، روھ ۋە نەپس... قاتارلىق ھەممە نەرسە ھەرىكەتلىنىدۇ، قوزغىلىدۇ، ھەرقانداق ھەرىكەت خىلىتلارنى قوزغايدۇ ۋە يۇمشىتىدۇ، ئاجىز ئەزالارغا ئېقىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، كۆز ئاغرىق ھالىتىدە ئەڭ ئاجىز بولىدۇ، بۇنىڭغا ئەڭ زىيانلىق نەرسە جىنسىي مۇناسىۋەت.

بۇقرات «پەسىللەر» دېگەن كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ: كېمىگە چىقىش ـ ھەرىكەتنىڭ بەدەننى قوزغايدىغانلىقىغا دالالەت قىلىدۇ.

كۆز ئاغرىقى ھەممىگە مەلۇملۇق ئاغرىق بولسىمۇ، ئۇنىڭ يەنە بىرقانچە پايدىلىق تەرىپى بار، مەسىلەن: كۆپلىگەن نەرسىلەردىن پەرھىز قىلىش، چىقىرىۋېتىش زۆرۈر بولغان نەرسىلەرنى ۋاقتىدا چىقىرىۋېتىش، باش ۋە باشقا ئەزالارنى ئوشۇق ۋە چېرىتكۈچى

نەرسىلەردىن تازلاش، تەنگە ۋە نەپسگە ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسىلەردىن ئۆزىنى تارتىش (يەنى: غەزەپلىنىش، غەم - ئەندىشە، قاتتىق ھەرىكەتلەر ۋە جاپالىق خىزمەتلەر... دېگەن ئىشلاردىن ئۆزىنى تارتىش).

پىشقەدەملەرنىڭ مۇنداق بىر سۆزى بار: كۆز ئاغرىقنى يامان كۆرمەڭلار، ئۇ قارىغۇ بولۇپ قالىدىغان تومۇرلارنى ئۈزۈپ تاشلايدۇ.

مەزكۇر كۆز ئاغرىقىنىڭ داۋالاش ئۇسۇلى: داۋالىق تىنچلىنىش ۋە ئارامنى كۆپ ئېلىش، كۆزنى كۆپ سىلىماسلىق ۋە ئۇنىڭ بىلەن تولا ھەپىلەشمەسلىكتۇر.

بەزى پىشقەدەملەر مۇنداق دېگەن: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى كۆزگە ئوخشايدۇ، ئۇنى داۋالاش ئۇنىڭ بىلەن ئىپتىشماسلىق (يەنى: ساھابىلارنىڭ يامان گېپىنى قىلماسلىق، ھە دېگەندە ئۇلارنىڭ غەيۋىتىنى قىلماسلىق، ئۇلارنى كۆزگە ئوخشاش ئاسراش - ت) بىلەن بولىدۇ.

بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۆز ئاغرىقنى داۋالاش ئۇسۇلى - كۆزگە سوغۇق سۇ تېمىتىشتۇر. بۇ ئىسسىقتىن بولغان كۆز ئاغرىقىنىڭ ئەڭ چوڭ دورىسى، سۇ - سوغۇق دورا بولۇپ، ئىسسىقتىن بولغان كۆز ئاغرىقىنىڭ ھارارىتىنى پەسەيتىشتە مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە، شۇنىڭ ئۈچۈن ئابدۇللا ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئايالى زەينەپ رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ كۆزى ئاغرىپ قالغاندا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىلغاندەك قىلغان بولساڭ ناھايىتى تېز ساقىيىپ كېتەتتى: كۆزگە سوغۇق سۇنى تېمىتىپ بولۇپ: ئى ئىنسانىيەت پەرۋەردىگارى! بۇ كېسەلنى كەتكۈزگىن! سەنلا شىپالىق بەرگۈچى! كېسەلمگە شىپالىق بەرگىن! سېنىڭ شىپالىقىڭ شۇنداق شىپالىقكى كېسەل قايتا كەلمەيدۇ، دەيسەن» دېگەن. [ئەبۇ داۋۇد **3883** - ھەدىس]

يۇقىرىدا تەكرار ئۆتۈپ كەتتىكى بۇ بەزى رايونلارغا، ئايرىم كۆز ئاغرىققا قارىتىلغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خاس، جۈزئى سۆزىنى ئومۇملىققا ئىگە (ھەممە) سۆز قىلىۋالمىغىن، ئۇنىڭ ئومۇملىققا ئىگە (ھەممە) سۆزىنى خاس، جۈزئى سۆز قىلىۋالمىغىن!

ئۇ ھالدا زور خاتالاشقان بولسەن...

## يۆتۈن بەدەن قىتىپ، سەزگۈرلۈكنى يوقىتىش كېسىلى

ئەبۇ ئۇسمان ئەننەھدى مۇنداق دەيدۇ: بىر جامائە كىشىلەر بىر توپ دەرەخ تۈۋىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئۇ دەرەخنىڭ مېۋىسىدىن يېيىشتى، تويۇقسىز بىر شامال كەلگەندەك بولۇپلا ئۇلارنى قاتۇرۇپ قويدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: ئۇلارغا تولۇمدىكى سۇنى تۆكۈپ مۇزلىتىڭلار، ئۇلارغا سۇنى بامداتنىڭ ئەزىنى بىلەن تەكبىرى ئارىسىدا چېچىڭلار.

بەزى تىۋىپلار مۇنداق قاراشتى: بۇ خىل كېسەلگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ دورىسى ناھايىتى پايدىلىق. ئەگەر بۇ كېسەل ھىجازدا بولۇپ قالسا، ھىجاز- قۇرۇق ئىسسىق شەھەر، تەبىئى ئىسسىقلىق بۇ رايون خەلقى ئىچىدە ئاجىز. سوغۇق سۇنى ئەشۇ ۋاقىتتا (بۇ ۋاقىت بۇ رايونغا نىسبەتەن ئەڭ سوغۇق ۋاقىت) چېچىش بەدەننىڭ ھەممە يېرىگە تاراپ كەتكەن تەبىئى ئىسسىقلىقنى جەملەشنىڭ توغرا ئۇسۇلى. پۈتۈن بەدەننىڭ ئىسسىقلىقى كېسەل بار جاي - قورساققا يىغىلسا، بەدەننىڭ قالغان كېسەلگە قارشى كۈچلىرى ئاشكارا بولىدۇ، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن مەزكۇر كېسەلنى چىقىرىپ تاشلايدۇ. ئەگەر بۇ دورىنى مۇشۇ كېسەلگە يۇقىرات ۋە جالىنوسلاردەك كىشىلەر دېگەن بولسا بارلىق تىۋىپلار بۇنىڭغا بويسۇنۇشۇپ، ئۇستازلىرىنىڭ كامالىتىگە ھەيران قېلىشقان بولاتتى.

## يېمەكلىك يۈزۈپ كەتكەن تاماقنى بىر تەرەپ قىلىش ۋە زەھەرنىڭ تەسىرىنى ئۇنىڭ ئەكسى بىلەن قايتۇرۇش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹ئەبۇ داۋۇد› تىكى: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر قاچاڭلارغا چىۋىن چۈشۈپ قالسا ئۇنى چۆكتۈرۈپ (ئاندىن) تاشلاڭلار، ئۇنىڭ بىر قانىتىدا كېسەللىك يەنە بىر قانىتىدا شىپا بار».

[بۇخارى 5782 ـ، ئەبۇ داۋۇد 3844 ـ ھەدىسلەرى]

‹ئىبنى ماجە› دىكى ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «چىۋىننىڭ بىر قانىتىدا زەھەر، بىر قانىتىدا شىپا بار. ئەگەر ئۇ تاماق قاچاڭلارغا چۈشۈپ كەتسە بىر چۆكتۈرىۋېتىپ ئېلىڭلار، ئۇ زەھەرلىك قانىتىنى ئاۋۋەل چىلايدۇ، شىپالىق قانىتىنى كېيىنگە قالدۇرىدۇ». [3504 ـ ھەدىس]

بۇ ھەدىستە ئىككى ھۆكۈم بار، بىرى ـ فىقھى، يەنە بىرى ـ تىببىي.

فىقھىسى شۇكى، چىۋىن نىجىس ئەمەس. ئۇ قاچىغا چۈشسە قاچىدىكى نەرسە نىجىس بولمايدۇ، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىغا چۈشكەن چىۋىننى چۆكتۈرۈۋېتىشكە بۇيرىدى، ئۇ چۆكسە ئۆلىدىغانلىقى ئېنىق، بولۇپمۇ تاماق قىزىق بولسا. ئەگەر ئۇ نىجىس بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماقنىڭ بۇزۇلغانلىقىنى ئەسكەرتەتتى، ئەكسىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ تاماقنى ئوڭشىدى... يەنە بۇ ھۆكۈمگە جېنى چىقسا ئاققۇدەك سۈيۈقلۇقى يوق جانلىقلارمۇ كىرىدۇ (ھەسەل ھەرىسى، سېرىق ھەرە، ئۆمۈچۈك،... لەردەك)، چۈنكى ئىللەت ئومۇملىقى بىلەن ھۆكۈم ئومۇم بولىدۇ، سەۋەب يوقالسا ھۆكۈممۇ يوقىلىدۇ، ھايۋان ئۆلگەندە ئاقىدىغان ئۇ نىجىستۇر، چىۋىندا ئۇنداق ئاقىدىغان قان بولمىغاچقا چىۋىن نىجىس بولمىدى.

تاپىنىڭ ئۇستىخىنىنىڭ نىجىس ئەمەسلىكىنى توغرا تاپىدىغان كىشىلەر مۇنداق دېيىشتى: بۇ ئىش (ئاقىدىغان قېنى يوق جانلىق نىجىس ئەمەس دېگەن ھۆكۈم) ھۆللىكى، گەندىلىرى بار، يۇمشاق جانلىقلارغا قارىتىلغان يەردە ـ ھۆللۈكى، ئارتۇق گەندىلىرى يوق، قېنىمۇ ئاقمايدىغان ئۇستىخاندا تېخىمۇ شۇنداق بولۇشى كېرەك، بۇ ناھايىتى كۈچلۈك دەلىل.

بۇ ھەقتە تۈنجى قېتىم سۆز قىلغان كىشى ئىبراھىم نەخەئىدۇر.

يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ تىببى مەناسى مۇنداق: شۇنى بىلىش كېرەككى، چىۋىننىڭ زەھەرلەش كۈچى بولۇپ، بۇنى ئۇ چىشلىگەن

(ياكى چاقۇقاندا) يەرنىڭ قىچىشىشى ۋە قىزىرىپ، ئىششىپ قېلىشىدىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ، ئۇنىڭ زەھىرى قورالى بولۇپ، ئۇنىڭغا ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسىگە يولۇققاندا ئۇ قورالى بىلەن قوغدىنىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئەشۇ زەھىرىگە ئاللاھ ئۇنىڭ يەنە بىر قانىتىغا قويغان شىپا بىلەن قارشى تۇردى... يەنى چىۋىننى پۈتۈنلەيلا سۇ ۋە تاماققا چۆكۈرۈۋەتتى. زەھەرلىك ماددا بىلەن مەنپەئەتلىك ماددا ئۇچراشتى، ئۇنىڭ زىيىنى يوقالدى.. مانا بۇ تىبابەتنىڭ پىشقەدەملىرىمۇ تاپالمايدىغان، پەقەت پەيغەمبەرلىك چىراقدىدىن چىققان بىر نۇر! ھەقىقي ئۆتكۈر، توغرا پىكىرلىك تىۋىپلار بۇ داۋالاش ئۇسۇلىنى سۆزسىز ئېتىراپ قىلىدۇ ۋە بۇ داۋانى ئېلىپ كەلگەن ئادەمنىڭ ئىنسانىيەت ئىچىدە ئەڭ مۇكەممەل بىر ئادەم ئىكەنلىكىنى، ئىنسانىيەتنىڭ كۈچ ـ قۇۋۋىتىدىن تاشقىرى ئىلاھى ۋەھيي بىلەن ياردەمگە ئېرىشىدىغانلىقىنى ئىقرار قىلماي تۇرالمايدۇ.

ئاز بولمىغان تىۋىپلار مۇنداق قارايدۇ: سېرىق ھەرە، چايان قاتارلىقلار چېقىۋالغان يەرگە چىۋىننى سۈرۈپ بەرسە ئۇبدان پايدا قىلىدۇ، بۇ ئۇنىڭدا شىپالىق ماددىنىڭ بولغانلىقىدا. ئەگەر يىگىناسىقۇ بولغاندا بىرقانچە چىۋىننىڭ بېشىنى ئۈزىۋەتكەندىن كېيىن ئىششىغان جايغا سۈرۈلسە شىپا تاپىدۇ.

## يارا (جاراھەت) نى داۋالاش

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەزى ئاياللىرى مۇنداق دېگەن: بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىمغا كىرىپ كەلدى، قولۇمغا بىر يارا چىقىپ قالغان ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىزدە خۇشپۇراق ئۆسۈملۈكتىن بارمۇ؟ دېدى مەن: ھەئە! دېۋىدىم، ئۇنى يارىغا قويۇپ مۇنداق دەڭ، دېدى. «ئى ئاللاھ! سەن چوڭنى كىچىكلەتكۈچى، كىچىكنى چوڭايتقۇچى! بۇ جاراھەتنى كىچىكلەتكىن». [مۇسنەدى ئەھمەد 370/5 ـ ھەدىس]

بۇ ھەدىستىكى جاراھەت ئۈستىگە قويۇلغان خۇشپۇراق ئۆسۈملۈك ‹زەرىرە› دېگەن ئۆسۈملۈك غولىدىن ئېلىنىدۇ، ئۇ قۇرۇق ئىسسىق،

ئاشقازان، جىگەر ئىششىقلىرىغا، كۆكرەك پەردە ياللۇغىغا پايدا قىلىدۇ، خۇشپۇيلۇقى قەلبنى كۈچلەندۈرىدۇ.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئانىمىز مۇنداق دەيدۇ: ۋىدالىشىش ھەججىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېھرام باغلىغاندا بولسۇن، ئېھرامدىن چىققاندا بولسۇن، مەن ئۇنى ‹زەرىيرە› بىلەن خۇشبۇيلاپ قويدۇم. [بۇخارى 5930 ـ، مۇسلىم 2820 ـ ھەدىسلەر]

ھەدىستىكى يارا بەدەن چىقىرىۋەتكەن ئىسسىق ماددىلاردىن بولغان دانىخورەكتەك ئۇششاق جاراھەت بولۇپ، ئۇ سىرتقا چىقىش ئۈچۈن بەدەننىڭ مەلۇم يېرىنى ئېگىلىۋالىدۇ، ئۇ ئۆزىنى پىشۇرىدىغان ۋە سىرتقا چىقىرالايدىغان بىرنەرسىگە موھتاج... ‹زەرىيرە› مانا شۇنداقلارنىڭ بىرى، ئۇنىڭ ئۆزىدىكى پۇراق سەۋەبىدىن، پىشۇرۇش ۋە سىرتقا چىقىرىش رولى بار، ئۇ يەنە مۇشۇ خىل ماددىلارنىڭ ئوت قىسمىنى سوۋۇتۇش ئالاھىدىلىكى بار، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىبنى سىنا مۇنداق دېگەن: ئوت كۆيگەن جايىنى داۋالاشقا گۈل سۈيى، ئاچچىقسۇ ۋە ‹زەرىيرە› دىنمۇ ياخشى دورا يوق.

## كېسىپ ياكى تېشىپ داۋالايدىغان ئىششىق جاراھەتلەر

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر كېسەلنى يوقلاپ كىردىم، ئۇ ئادەمنىڭ غولىدا بىر ئىششىق بار ئىدى، ئۇلار: ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ئۇ يەردە يىرىڭ بار ئىكەن، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ جاراھەتنى كېسىڭلار، دېدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئۇزاق ئۆتمەي بۇ جاراھەت كېسىۋېتىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەممىنى كۆرۈپ تۇردى. [مەجمەئۇززاۋائىد 99/5 ـ ھەدىس]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: قورسىقى يىرىڭداپ كەتكەن بىر ئادەم ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قورسىقىنى كېسىش ھەققىدە تىۋىپقا ئەمر قىلدى، شۇ ئارىدا بىرەيلەن:

ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! بۇنداق داۋالاش مەنپەئەت قىلامدۇ؟ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كېسەلنى چۇشۇرگەن زات شىپاسىنىمۇ چۇشۇرىدۇ، دېدى.

ئىششىق ـ تەبىئىي بولمىغان ئارتۇق ماددىلارنىڭ مەلۇم ئەزانى قاپلاپ كېتىشىدۇر. ئۇ ھەر قانداق كېسەلدە يۈز بېرىشى مۇمكىن. تەبىئىي بولمىغان ماددىلار تۆت خىل خىلىت، سۇ ۋە شامالنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىششىق بىر يەرگە توپلاشسا جاراھەت پەيدا قىلىدۇ. ھەر قانداق ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقنىڭ ئاقىۋىتى تۆۋەندىكى ئۈچ خىل ئىشنىڭ بىرى بولىدۇ: يا تاراپ كېتىدۇ ياكى يىرىڭدايدۇ ۋە ياكى قاتتىق ھالەتتە قېتىپ قالىدۇ. ئەگەر كېسەلگە قارشى كۈچ كۈچلۈك بولسا، ئىششىق ماددىلىرى ئۇستىدىن غالىپ كېلىپ، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. بۇ ئىششىقنىڭ ساقىيىشىدىكى ئەڭ ياخشى ھالەت. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا (قۇۋۋەت ئىششىقتىن غالىپ كەلمىسە) ئىششىق ماددىلىرىنى پىشۇرۇپ ئاق يىرىڭغا ئايلاندۇرىدۇ، ئۇنىڭ ئېقىپ چىقىپ كېتىشىگە مۇۋاپىق كېلىدىغان تۆشۈكچە ھاسىل قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىنمۇ تۆۋەن ھالەتتە بولسا ماددىلارنى پىشمىغان يىرىڭغا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ، ئۇنىڭغا چىقىپ كەتكۈدەك تۆشۈكچە ئاچالمايدۇ، خام يىرىڭنىڭ ئۇزاق تۇرىشىدىن شۇ ئەزادا چاتاق چىقمىسۇن دېگەن پىكىرگە كەلگەندە تىۋىپنىڭ ياردىمىگە موھتاج بولىدۇ. بۇ خىل ماددىلارنى چىقىرىۋېتىش ئۈچۈن كېسىش ياكى باشقا چارىلەر قوللىنىلىدۇ.

بۇنداق جاينى كەسكەننىڭ ئىككى خىل پايدىسى بار: بىرى ـ بۇزۇق ناچار ماددىلارنى چىقىرىۋېتىش، يەنە بىرى ـ باشقا ناچار ماددىلارنىڭ قايتا توپلىنىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش.

تېۋىپلار قورسىقىدا يىرىڭى بار ئادەمنىڭ قورسىقىنى تېشىش ھەققىدە ئىختىلاپ قىلىشتى: بەزىلەر ئۇنىڭ خەتىرى سەۋەبىدىن تېشىشنى چەكلىدى. بەزىلەر ئۇنىڭغا باشقا ئامال يوق، تەشمەي بولمايدۇ دەپ قاراشتى. ئۇلارنىڭ كۆز قارشىدا بۇ قورساقتا سۇ چۇشۇش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

يۇقىرىدا ئۆتكەندەك سۇلۇق ئىششىق ئۈچ خىل بولىدۇ: بىرى ـ

يــەللىك ئىستىســقا كېســلى، بــۇ كېســەلدە قورســاق يــەللىك مــاددا ســەۋەبىدىن دۇمباقتــەك ئىششــىپ كېــتىدۇ. يەنــە بــىرى - پــۈتۈن بەدەنلىك سۇلۇق ئىششىق، بۇنىڭدا بەلغەم ماددىسى سەۋەبىدىن پۈتۈن بــەدەننىڭ گۆشــى ئىششــىيدۇ، قــان بىلــەن ھەممــە ئــەزاغا تــارايدۇ، بــۇ ئالدىنقىســىدىن تەســراق. ئۈچىنچىســى - قورساقتا سۇ چۆشۈش، بۇ ناچار ماددىلار قورساقنىڭ تۆۋەنگە يىغىلىپ قالغان سەۋەبتىن بولۇپ، چالاقشىغان ئاۋاز ئاڭلىنىدۇ، بۇ خىلى تىۋىپلار كۆز قارشىدا ئەڭ قىيىن خىلىدۇر.

ئۈچىنچى خىلىنىڭ داۋالاش ئۇسۇلى: قورساقنى تېشىپ، ئۇ سۇنى چىقىرىپ تاشلاش... بۇ خۇددى بۇزۇق قاننى چىقىرىۋېتىش ئۈچۈن قــان ئالغــاندەك بىــر ئــش، لېكىــن بــۇ يوقىــرىدا دېيىلگــەندەك خەتــەرلىكراق. ئەگــەر يۇقــىرىقى ھەدىســنىڭ ســاغلاملىق دەرىجىســى ئۆلچەمگە يەتسىلا، قورساقنى تېشىشنىڭ دۇرۇسلىقى مەلۇم بولىدۇ.

## كېسەللەرنىڭ روھىنى كۆتۈرۈپ، كۆڭلىنى خۇش ئېتىپ داۋالاش

‹ئىبنى ماجە› دىكى ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئەگەر كېسەل يوقلىساڭلار ئۆلارنىڭ ئەجەل ھەققىدە ئۇنىڭ كۆڭلىنى خۇش قىلىڭلار! (يــەنى ســاقىپ قــالىدەكلا دېگــەندەك) بــۇ ھەقتــە قىلغــان گېپىڭلار تەقدىردىن ھېچ نەرسىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ، بىراق كېسەلنىڭ كۆڭلىنى خوشال قىلىدۇ. [1438]

بــۇ ھەدىســتە: ئــەڭ ياخشــى داۋالاش ئۇســۇلى تىلغــا ئېلىنغــان، ھەدىســتە پــەيغەمبەر ئەلەيھىســسالام ئــادەم تــەبىئىتى كۈچلەندۈرگــان، قــۇۋۋەت ئۇرغۇيدىغــان، تــەبىئى ھــارارەت تارايدىغــان، شــۇ ئــارقىلىق كېسەللىك يوقىلىدىغان ياكى يەڭگىللەيدىغان ياخشى گەپ - سۆزلەر ئارقىلىق، كېسەلنىڭ كۆڭلىنى خۇشھال قىلىشقا يول كۆرسىتىدۇ، بۇ تىۋىپنىڭ ئەڭ يۇقىرى تەسىر قىلىش نىشانىدۇر.

كېســەلنىڭ كــۆڭلىنى خۇشــھال قىلىشــنىڭ ئۇنىــڭ كېســىلىنى داۋالاشتا ياكى يەڭگىللىتىشتە ئاجايىپ ئۈنىمى بار، ئۇنىڭ بىلەن روھ

كۆچلىنىدۇ ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەت ئۆرغۈيدۇ. شۇنىڭ بىلەن كېسەللىكنى يوقىتىشتا ئادەم تەبىئىتىگە ياردەم بېرىدۇ.

كۆپ كىشىلەر كۆرگەنكى كېسەل ئادەمنىڭ ياخشى كۆرىدىغان، چوڭ كۆرىدىغان كىشىلىرىنىڭ ئۇنى يوقلىشى، مۇلايىم گەپ قىلىشى ۋە پاراڭلىشىشلىرى ئۇ كېسەلنىڭ كۈچىنىڭ ئەسلىگە كېلىشىگە مۇھىم رول ئوينىغان. بۇ كېسەل يوقلاشتىكى بىر تۈرلۈك مەنپەئەت. كېسەل يوقلىغاننىڭ تۆت تۈرلۈك پايدىسى بولۇپ، بىرى ـ كېسەلگە مۇناسىۋەتلىك، ئىككىنچىسى ـ كېسەل يوقلىغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك، ئۈچىنچىسى ـ كېسەلنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرگە مۇناسىۋەتلىك، تۆتىنچىسى ـ ھەممىگە مۇناسىۋەتلىك.

يۇقىرىقى ھەدىسلەردە ئۆتتىكى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېسەل يوقلىسا كېسەلنىڭ كېپىنى تىڭشايتتى، ھالىنى سورايتتى، نېمىنى كۆڭلى تارتىدىغانلىقىنى سوراپ، پىشانىسىگە قولىنى قوياتتى، گاھىدا كۆكرىكىگە قوياتتى، ئۇنىڭ ئۈچۈن دۇئا قىلاتتى، پايدا قىلىدىغان دورىلارنى ئېيتىپ بېرەتتى، گاھىدا تاھارەت ئېلىپ، ئاشقان سۈيىنى كېسەلگە چاچاتتى، گاھىدا كېسەلگە: چاتاق يوق! ئاللا خالىسا پاكلىنىش بار دەپ قوياتتى... مانا بۇلار غايىسىگە يەتكەن مۇلايىملىق ۋە ئەڭ ياخشى داۋالاشدۇر.

## دورا ـ دەرمەك ۋە يېمەك ـ ئىچمەكلەرنىڭ بەدەن ئادەتلەنگەنلىرى بىلەنلا كېسەل داۋالاش

بۇ داۋالاش ئۇسۇلىدىكى ئاساس ۋە مەنپەئەتلىك قائىدە، تىۋىپ بۇ ئۇسۇلدا خاتالاشسا كېسەلگە پايدا قىلىدۇ دەپ قارالغان نەرسىلەر زىيان قىلىدۇ، بۇ قائىدىگە سەل قاراپ تىبابەت كىتابلىرىغىلا ئېسىلىۋالىدىقىنى پەقەت جاھىل (نادان) تىۋىپلاردۇر. چۈنكى دورا ۋە يېمەكلىكلەرنىڭ بەدەنگە مۇۋاپىق كېلىشى ـ ئۇ بەدەننىڭ شۇ دورا ۋە يېمەكلىكلەرنى قوبۇل قىلىشقا بولغان تەييارلىقىغا باغلىق... يېزا خەلقى ۋە دېھقانلارغا نىلۇپەر سۈيى، قىزىلگۈل مېيى، شورپا دېگەنلەر ئانچە پايدا قىلىپ كەتمەيدۇ، تەبىئەتلىرىگە تەسىر قىلىپ كەتمەيدۇ،

ئەكسىچە بۇ دورىلار شەھەر خەلقى، دۆلەتمەن كىشىلەرگە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

بىز يۇقىرىدا تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن پەيغەمبەرلىك داۋالاشنى ئانالىز قىلغان كىشى مەزكۇر داۋالاشنىڭ كېسەلنىڭ ئادىتىگە، ئۆسۈپ يېتىلگەن يېرىگە مۇۋاپىق كېلىدىغانلىقىنى ھېس قىلىدۇ. بۇخىل داۋالاش داۋالاشنىڭ ئەسلى ئاساسى بولۇپ، ناھايىتى كۆڭۈل بۆلۈشكە ئەرزىيدۇ. بۇ ھەقتە پىشقەدەم تىۋىپلار ئۆز ۋاقتىدا توختالغان، ھەتتا ھارىس ئىبنى كەلدە (ئۆز خەلقى ئىچىدە يۇقىراتتەك ئادەم) مۇنداق دېگەن: پەرھىز قىلىش - داۋالاشنىڭ ئەڭ مۇھىمى. ئاشقازان - كېسەللىكنىڭ ئۆيى. ھەر بەدەنگە ئادەتلەنگەن نەرسىنى بېرىڭلار! يەنە بىر رىۋايەتتە: نەپسىنى يىغىش - بىر تۈرلۈك داۋالاشتۇر. ئاچ يۈرۈش - تولۇپ كېتىش كېسەللىكنىڭ مۇھىم دورىسى بولۇپ، ئۇ سۈرگە دورىلىرىنى ئىشلەتكەندىن ياخشى.

ھارىس ئىبنى كەلدەنىڭ «ئاشقازان كېسەللىك ئۆيى» دېگەن سۆزىنىڭ ئىزاھاتى:

ئاشقازان نېرۋا خارەكتېرلىك، قاپاقتا ئوخشاش كاۋاك ئەزا بولۇپ، ئۇ «تالا» دەپ ئاتىلىدىغان نېرۋا خارەكتېرلىك ئىنچىكە پارچىلاردىن تەركىب تاپقان. ئۇنىڭ ئەتراپىنى گۆش قاپلىغان، ئۇ تالانىڭ بىرى ئۇزۇنتىسىغا، يەنە بىرى توغرىسىغا، ئۈچىنچىسى بولسا يانتۇ ھالدا... ئاشقازاننىڭ ئاغزىدا نېرىپلار كۆپ، چوڭقۇرىدا گۆش كۆپ، ئىچى تەرىپى يۇمشاق، ئۇ قورساقنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان، ئوڭ تەرەپكە ئازراق مايىل. ئاللاھ تائالا ئاجايىپ بىر ھېكمەت ئۈچۈن مەزكۇر سۈپەتلەر بىلەن ياراتقان، ئۇ كېسەللىكنىڭ ئۆيى، ئۇ تونجى ھەزىم مەيدانى، ئۇ يەردە يېمەكلىكلەر پىشىدۇ، كېيىن جىگەر ۋە ئۈچەيلەرگە تارايدۇ، ھەزىم قىلغۇچى قۇۋۋەت تولۇق ھەزىم قىلالمىغان قالدۇقلار ئاشقازاندا قالىدۇ، ھەزىم قىلالماسلىق - يا يېمەكلىكنىڭ كۆپلىكىدىن، يا ناچارلىقىدىن، ياكى تەرتىپسىزلىكىدىن، ياكى يۇقىرىقى ھەممە سەۋەبلەردىن بولىدۇ. قالدۇقلارنىڭ بەزىسىدىن ئىنساننىڭ قۇتۇلمىقى قىيىن بولىدۇ، شۇندا ئاشقازان راستىنلا كېسەللىكنىڭ ئۆيى بولىدۇ.

ھارىس ئىبنى كەلدەنىڭ يۇقىرىقى گېپى گويا ئاز تاماق يېيىشكە

تەرغىب قىلىش، نەپسى يامانلىق قىلماسلىق ۋە ئارتۇق نەرسىلەردىن پەرھىز قىلىش... دېگەن مەنالارغا ئىشارەت قىلغاندەك تۇيغۇ بېرىدۇ.

يۇقىرىدا «ئادەتلەنگەن» دېگەن ئىبارە ئۇچرىدى، ئادەتلىنىش ـ ئادەم تەبىئىتىگە ئوخشاشتۇر، شۇڭا «ئادەت ـ ئىككىنچى تەبىئەت» دېگەن گەپ بار. ئادەتلىنىش ـ بەدەندىكى زور كۈچتۇر، ھەتتا ئادىتى ئوخشاشمايدىغان ئۈچ تەنگە بىر خىل ئىشنى قىياس قىلساق، گەرچە ئۇ ئۈچ خىل تەننىڭ باشقا تەرەپلىرى پۈتۈنلەي ئوخشىسىمۇ نەتىجىسى ئوخشاش چىقمايدۇ. مەسىلەن: مىزاجى ئىسسىق، ئوخشاش ياشتىكى ئۈچ خىل بەدەن بار دەپ قارايلى: بىرى ـ ئىسسىق نەرسىلەرنى يېيىشكە ئادەتلەنگەن، يەنە بىرى سوغۇق نەرسىلەرنى يېيىشكە ئادەتلەنگەن، ئۈچىنچىسى مۆتىدىل (ئىسسىقمۇ ئەمەس، سوغۇقمۇ ئەمەس) نەرسىلەرنى يېيىشكە ئادەتلەنگەن... ئەگەر بىرىنچىسى ھەسەل يېسە زىيان قىلمايدۇ، ئىككىنچىسىگە زىيان قىلىدۇ، ئۈچىنچىسىگە زىيان قىلىشى ئازراق بولىدۇ. ئادەتنى ھۆرمەتلەش ـ ساقلىقنى ساقلاش ۋە كېسەل داۋالاشتىكى مۇھىم تۈۋرۈك. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەرلىك داۋالاشتا: ھەرقانداق بەدەن ئۆزى ئادەتلەنگەن يېمەكلىك ۋە ئادەتلەنگەن دورىلارنى يېيىش كېرەك.

## كېسەلنى غىزالاندۇرغاندا ئۇ ئادەتلەنگەن يېمەكلىكلەرنىڭ ئەڭ مۇۋاپىقلىرىنى بېرىش

«سەھىھ بۇخارى» ۋە «سەھىھ مۇسلىم» دىكى: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئانىمىز رىۋايىتىدە: ئائىشە ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىدىن بىرەرسى ئۆلسە، ئاياللار (تېپىشىپ) يىغلايتتى. ئاندىن تۇغقانلىرى ۋە خاس كىشىلەر قېلىپ، قالغانلىرى تاراپ كېتەتتى، ئاندىن ئۇ قومقازانغا ئارپا شورپىسى قىلىشقا بۇيرۇيتتى، شورپا تەييار بولغاندا، «سەرىيد» (گۆش، پىياز ۋە نان... لار بىلەن پىشۇرۇپ، لېگەندەك چوڭراق قاچىلارغا ئۇسۇپ، بىر قانچىلەن بىرگە يەيدىغان بىرخىل تاماق) تەييارلاپ، ئۈستىگە ئارپا شورپىسى قوياتتى، ئاندىن: يەڭلار! مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: ئارپا شورپىسى يۈرەكنى ئارام ئالدۇرغۇچى ۋە بەزى غەملەرنى يوقاتقۇچىدۇر.

[بۇخارى 5417 ـ، مۇسلىم 5730 ـ ھەدىسلىرى]

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يەنە بىر ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر ياقتۇرمايدىغان، مەنپەئەتلىك ئارپا شورپىسىنى ئىچىڭلار» ئاندىن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەمەتىدىن بىراۋ ئاغرىپ قالسا، ئۇ كېسەل بىر تەرەپ بولمىغىچە (يەنى يا ساقىيىپ يا ئۆلمىگۈچە) قۇم قازان ئۈتتىن چۈشمەيتتى. [ئىبنى ماجە 3446 ـ ھەدىس]

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئانىمىز يەنە مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پالانى ئادەم ئاغرىپ قېلىپ تاماق يېمەيتۇ دېيىلسە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنىڭغا ئارپا شورپىسى ئىچكۈزىڭلار دەيتتى، ۋە يەنە: ئاللاھ بىلەن قەسەمكى سۇ ـ يۇزىڭلارنى پاكىزلىغاندەك ئارپا شورپىسى قورسىقىڭلارنى پاكىزلەيدۇ دەيتتى. [مۇسنەدى ئەھمەد 79/6 ـ ھەدىس]

ئارپا شورپىسى ـ كېسەلگە مەنپەئەتلىك يېمەكلىك. ئۇ يۇمشاق ھەم پىششىق، ئەسلا قاتتىق، توك نەرسە ئەمەس. ئارپا ئارپا پېتى قاينىتىلسا ئۇنى ئارپا سۈيى دېيىلىدۇ، ئەگەر ئارپا ئۇن قىلىنىپ قاينىتىلسا، ئارپا شورپىسى بولىدۇ. ئارپا ئۇنىنىڭ خۇسۇسىيىتى شورپىغا چىققاچقا ئارپا شورپىسى ئارپا سۈيىدىن بەكرەك مەنپەئەتلىك.

يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتتۇق. دورا ۋە يېمەكلىكلەرنىڭ ئادەتلىنىش بىلەن مۇناسىۋىتى ناھايىتى زور، ئەينى چاغدىكى كىشىلەرنىڭ ئادەتلەنگىنى ئارپا شورپىسى ئىدى، ئۇنىڭ ئوزۇقلىنىش قىممىتى يۇقىرى، ھەرىكەتنى كۈچلەندۈرىدۇ، چىراينى پارقىرىتىدۇ، تۆپىلارنىڭ ئارپا سۈيىنى بۇيرىشى ئۇ يەڭگىللىراق ۋە سىڭىشلىكراق، بەدەنگە ئېغىر كەلمەيدۇ دەپ قارىغانلىقىدا. بۇنى (ئارپا سۈيىنى) شەھەر ئاھالىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ يۇمشاق تەبىئىتى شۇنداقلا ئارپا شورپىسىنىڭ ئېغىرلىقى... تاللىغان.

خۇلاسىلىغاندا، ئارپا سۈيى تېز بىرتەرەپ بولىدۇ، چىراينى پارقىرىتىدۇ، يەڭگىل غىزا بولىدۇ، قىزىق ئىچسە پاقىراقلىقى يۇقىرى، بىر تەرەپ بولۇشى تېخىمۇ تېز، تەبىئى ھارارەتنى ئۆستۈرۈش، يۇقىرى ئاشقازاننى سىلىقلاشقا تازا باب كېلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ «بەزى غەملەرنى كەتكۈزىدۇ» دېيىشتىكى سەۋەب: غەم ـ ئەندىشە مىزاجنى سوغۇققا ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ، تەبىئى ھارارەتنى ئاجىزلاشتۇرۇۋېتىدۇ، چۈنكى ئۇ ھارارەتنى ئۈستىگە ئالغان روھ ھارارەتنىڭ مەنبەسى بولغان قەلب تەرەپكە مايىل بولىدۇ، بۇ ئارپا سۈيىدە تەبىئى ھارارەتنى كۈچلەندۈرىدىغان ماددىلار كۆپ بولغاچقا، ئۇ ھارارەتكە تەسىر كۆرسەتكەن غەم ـ ئەندىشىنى يوق قىلىدۇ.

تېخىمۇ توغرا گەپ، ئۇنىڭدا خوشاللاندۇرغۇچى يېمەكلىكلەرنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى بولغاچقا، بەزى غەم ـ ئەندىشىلەرنى يوقىتىدۇ.

يەنە مۇنداق دېيىلىشى مۇمكىن: غەمكىن ئادەمنىڭ كۈچى (ئۇنىڭ ئەزالىرىنى قۇرۇقلۇق ئىگىللىۋالغان سەۋەبتىن) ئاجىزلاپ كېتىدۇ، ئارپا شورپىسى بولسا ئۇنى ھۆل قىلىدۇ، كۈچلەندۈرىدۇ ۋە ئوزۇقلاندۇرىدۇ، كېسەلنىڭ يۈرىكىدىمۇ مۇشۇنداق رول ئوينايدۇ، لېكىن كېسەلنىڭ كۆپىنچە ھالەتتە ئاشقازىنىدا ئاچچىق ياكى توسۇلۇپ قېلىش ۋە ياكى يىرىڭلىق خىلىتلار يىغىلىپ قالىدۇ. ئارپا سۈيى ئۇ نەرسىلەرنى ئاشقازاندىن ھەيدەيدۇ ۋە ئېرىتىدۇ، خارەكتېرنى تەڭشەيدۇ، قاتتىقلىرىنى يۇمشىتىدۇ ۋە شۇ ئارقىلىق ئاشقازاننى ئارام ئالدۇرىدۇ، بولۇپمۇ ئارپا نېنى يېگەن ئادەمگە شۇنداق بولىدۇ. بۇ مەدىنە خەلقىنىڭ ئادىتىدۇر، ئۇلارنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇشىدا ئارپا مۇھىم رول ئوينايتتى، بۇغداي قەدىرلىك ئىدى.

## خەيبەردە يەھۇدىي سالغان زەھەرنى داۋالىغانلىق

ئابدۇرەھمان ئىبنى كەئب ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر يەھۇدىي ئايال خەيبەر جېڭىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قازاندا پىشۇرۇلغان بىر قوينى ئېلىپ كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇ نېمە؟ دېۋىدى ئۇ: ھەدىيە، دېدى (سەدىقە دېسە ھېچكىمنىڭ يېمەسلىكىدىن ھەزەر قىلدى) ئۇنىڭدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلەر يېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: توختاڭلار! دېدى ۋە ئۇ ئايالغا: بۇ قوينى زەھەرلىدىڭمۇ؟ دېۋىدى ئۇ:

بۇنى ساڭا كىم خەۋەر قىلدى؟ دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولىدىكى قوينىڭ پاچىقىنى كۆرسىتىپ: مۇشۇ ئۇستىخان، دېدى. ئۇ يەھۇدىي ئايال: ھەئە! زەھەر سالدىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: نېمە ئۈچۈن؟ دېۋىدى، ئۇ: ئەگەر راست پەيغەمبەر بولساڭ، بۇ ساڭا زىيان قىلمايدۇ، ئەگەر يالغانچى بولساڭ، كىشىلەر سەندىن قۇتۇلۇپ قالامدىكىن دېدىم، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۈرىسىگە ئۈچ كۈن لوڭقا قويدۇردى، ساھابىلەرنىمۇ لوڭقا قويۇشقا ئەمر قىلدى، ئۇلارمۇ لوڭقا قويدى، بەزىلىرى ئۆلدى... [ بۇخارى 5777 ـ ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەھەرلىك قوي سەۋەبىدىن مۈرىسىگە لوڭقا قويدۇردى، لوڭقىنى ئەبۇ ھىندى پىچاق ۋە مۈڭگۈز بىلەن قويدى، شۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ يىل ياشىدى ۋە شۇ زەھەر تەسىرىدىن ۋاپات بولدى ۋە: مەن خەيبەردە يېگەن زەھەرلىك قوينىڭ تەسىرى ھازىرمۇ بار، بۇ ئاي ـ بۇ كۈنلەردە ئانا تومۇرىمنىڭ (جان تومۇرىمنىڭ) ئۈزۈلىدىغان ۋاقتىدۇر دېدى ۋە ئۇزاق ئۆتمەي ۋاپات بولدى. [ئەبۇداۋۇد 4513 ـ ھەدىس]

مۇسا ئىبنى ئەقەبە مۇنداق دېگەن: زەھەرنى داۋالاش ـ ھايداش بىلەن (چىقىرىپ تاشلاش بىلەن) ۋە زەھەرنى قايتۇرۇش بىلەن بولىدۇ، زەھەرلەنگەندە دەرھال دورا تاپالمىغانلار ئاشقازاندىكى ھەممە نەرسىنى چىقىرىپ تاشلاشقا ئالدىرىسۇن، ئەگەر يۈرت ئىسسىق، ۋاقىتمۇ ئىسسىق بولسا لوڭقا قويغان ئەڭ ياخشى، چۈنكى زەھەرلىك كۈچ قانغا ئۆتىدۇ، ئاندىن بارلىق قان تومۇرلارغا تارىلىدۇ ۋە ئاخىرىدا يۈرەككە يېتىپ بارىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ھالاك بولىدۇ. قان ـ يۈرەك ۋە باشقا ئەزالارغا زەھەر يەتكۈزگۈچىدۇر، ئەگەر زەھەرلەنگۈچى دەرھال ھەرىكەتكە كېلىپ، قاننى چىقىرىۋەتسە، قانغا ئارىلاشقان زەھەر قان بىلەن چىقىپ كېتىدۇ، ئەگەر چىقىرىپ تاشلاش (مەيلى ئاشقازاندىن بولسۇن، مەيلى قاندىن بولسۇن) تولۇق بولسىلا زەھەر تەسىر قىلمايدۇ، بەلكى يا زەھەرنىڭ ھەممىسى يوقىلىدۇ ياكى ئاجىزلايدۇ، ئۇنىڭغا تەبىئەت غالىپ كېلىپ، ئۇنىڭ تەسىرىنى بىكار قىلىدۇ ياكى ئاجىزلاشتۇرىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۆرىسىگە لوڭقا قويغاندا (مۆرە يۇرەككە يېقىن جايلارنىڭ بىرى بولۇپ، تەسىر قىلىش كۈچىگە ئىگە جاي) قاندىكى زەھەر تولۇق بولمىغان ئاساستا چىقىپ كەتكەن، ئۇنىڭ ئاجىزانە تەسىرى بەدەندە قېلىپ قالغان، بۇ ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ پەزىلەت مەرتىۋىلىرىنى تولۇقلاشتىكى بىر ھېكمىتى سەۋەبىدىن شۇنداق بولغان.

ئاللاھ ئۇنىڭغا شېھىتلىك مەرتىۋىسىنى بەرمەكچى بولغاندا (ئاللاھ پۈتتۈەتكەن ئىش چوقۇم ئەمەلگە ئاشقاچقا) ھېلىقى زەھەرنىڭ يوشۇرۇن تەسىرى ئاشكارا بولىدۇ... يەنە ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرى بولغان يەھۇدىيلارغا ئېيتقان مۇنۇ سۆزنىڭ سىرى ئاشكارا بولىدۇ ﴿ھەر قاچان بىرەر پەيغەمبەر كۆڭلۈڭلارغا ياقمايدىغان بىر نەرسە ئېلىپ كەلسە، تەكەببۇرلۇق قىلىۋېرەمسىلەر؟ بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدىڭلار، يەنە بىر قىسىم پەيغەمبەرلەرنى ئۆلتۈرەمسىلەر؟﴾ [سۈرە «بەقەرە» 87 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

بۇ يەردىكى «ئىنكار قىلدىڭلار» دېگەن ئۆتكەن زامان پېئىلى بىلەن «ئۆلتۈرەمسىلەر» دېگەن كېلىدىغان زامان پېئىلى - يەھۇدىيلارنىڭ قىلىپ بولغان ئىشى ۋە قىلماقچى بولغان ئىشلىرىغا ئىشارەتتۇر.

## يەھۇدى ئايالنىڭ قىلغان سېھرىنى داۋالىغانلىق

بۇ ئىشنى بەزىلەر ئىنكار قىلدى ۋە: بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇس بولمايدۇ، يەنى ئۇنىڭغا سېھىر تەسىر قىلمايدۇ دېيىشتى. ئۇلارنىڭ گۇمانىچە بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كەمچىلىك ياكى ئەيىب بولارمىش... ئەمەلىيەتتە ئىش ئۇلار ئويلىغاندەك ئەمەس، بەلكى ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دائىم ئۇچراپ تۇرىدىغان باشقا كېسەللەر ۋە قورساق ئاچقانغا ئوخشاش بىر ئىش بولۇپ، ئۇنىڭ زەھەرلەنگىنى بىلەن سېھىرلەنگەنىنىڭ پەرقى يوق.

«سەھىھ بۇخارى» ۋە «سەھىھ مۇسلىم» دىكى: ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

سېھرلەندى، ھەتتا ئاياللىرىنىڭ يېنىغا كەلمىسىمۇ ئۇنىڭغا كەلگەندەك تۇيغۇ بەردى. بۇ سېھرىنىڭ ئەڭ يامان بىر خىلى. [بۇخارى 5765 ـ، مۇسلىم 5667 ـ ھەدىسلىرى]

قازى ئىياز مۇنداق دەيدۇ: سېھرلىنىش بىر تۈرلۈك كېسەل ۋە ئىنسانلار يولۇقىدىغان بىر ئىللەت، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ئىشقا يولۇقىشى باشقا كېسەللەرگە يولۇققىنىدەك بىر ئىش، بۇنى ئىنكار قىلىش بولمايدۇ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەققىدە ئەيىب سانىغىلىمۇ بولمايدۇ. ئۇ قىلمىغان ئىشنى قىلغاندەك خىيال قىلىنىشى ـ ئۇنىڭ راستلىقىغا تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پاك، سەممىي ـ سادىقلىقىغا ئىجمائ ۋە دەلىللەر نۇرغۇندۇر... بۇ ئىش (سېھرلىنىش) بولسا ـ ئۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن ئەۋەتىلمىگەن دۇنيالىق ئىشلار بولۇپ، ئۇمۇ باشقىلارغا ئوخشاش، شۇنداق ئىشلارغا يولۇقسا ئەجەپلىنەرلىك بىر ئىش بولمايدۇ. ئۇمۇ باشقىلارغا ئوخشاش ھەرخىل تەبىئى ۋە سۈنئى ئاپەتلەرگە ئۇچراپ تۇرىدۇ. شۇ نەرسە ئېنىقكى: ئۇنىڭغا قىلمىغان ئىش قىلغاندەك تۇيۇلۇپ، كېيىن ساقايغاندىمۇ مەڭگۈ ھېلىقى تۇيغۇدا بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.

بۇ كېسەلنى داۋالاش ھەققىدە توختىلىشىمىز مۇنداق: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىزگە يېتىپ كەلگەن سېھرىنىڭ ئىككى تۈرى بار، بىرى ـ (بۇ ئەڭ يامىنى) سېھرنى كۆمۈپ قويغان يەردىن چىقىرىپ، ئۇنى بىكار قىلىش... سەھىھ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھتىن شۇنى (كۆمۈپ قويغان يەردىكى سېھرنى) سورىغان، ئۇنىڭغا كۆرسىتىلگەن، ئۇ بىر قۇدۇقتىن چىقىرىلغان، ئۇ سېھر بىر دانە تاغاق ۋە بىرمۇنچە چاچ ۋە خورمىنىڭ قۇرۇپ قالغان ئەركەك سېپىدىن ئىبارەت ئىدى... ئۇ نەرسىلەر چىقىرىلغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىكى سېھر يوقالغان ۋە كېيىن ئوغلاقتەك روھلۇق بولۇپ كەتكەن. بۇخىل ئۇسۇل (سېھرنى كۆمۈپ قويغان يەردىن چىقىرىپ، ئۇنى بىكار قىلىش) سېھرلەنگەن ئادەمنى داۋالاشنىڭ ئەڭ ئۈنۈملۈك ئۇسۇلى. بۇ خۇددى چىقىرىپ تاشلاش ئۇسۇلى بىلەن بەدەندىن ناچار ماددىنى چىقىرىۋەتكەندەك بىر ئىش.

يەنە بىرى ـ سىپەرنىڭ ئەزىيىتى يەتكەن يەردىن ناچار ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلاش. چۈنكى ئادەم تەبىئىتىدە ۋە ئۇنىڭ خىلىتلىرىنىڭ دولقۇنلىشىدا ۋە مىزاجىنىڭ قالايمىقانلىشىدا سىپەرنىڭ تەسىرى بىر قەدەر زور، ئەگەر سىپەرنىڭ تەسىرى بىرەر ئەزادا كۆرۈلسە ۋە بۇ ئەزادىن ناچار ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلاشقا ئىمكانىيەت بولسا بۇ ناھايىتى مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئابدۇررەھمان ئىبنى ئەبى لەيلا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىپەرلەنگەندە بېشىغا مۈڭگۈز بىلەن لوڭقا قويدى. [بۇخارى200/10]

بۇ ھەدىس بىلىمى ئاز ئادەملەرگە مۇجمەل تۇيۇلدى، ئۇلار: سىپەر بىلەن لوڭقا قويۇشنىڭ نېمە مۇناسىۋىتى بار؟ ئۇ كىسەل (سىپەر) بىلەن بۇ دورىنىڭ ئالاقىسى نېمە؟ دېيىشتى... ئەگەر بۇقرات، ئىبنى سىنالار مۇشۇ داۋالاشنى ئوتتۇرىغا قويغان بولسا شۇنداق دېگۈچىلەر بۇنى دەرھال قوبۇل قىلاتتى، تەسلىم بولاتتى ۋە: بۇنى بىز مەرىپەتتىدىن ۋە پەزىلەتتىدىن گۇمان قىلمايدىغان كىشىلەر ئوتتۇرىغا قويدى دېيىشلىرى مۇمكىن ئىدى.

شۇنى بىلىش كېرەككى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتكەن سىپەرنىڭ ماددىسى ئۇنىڭ باش قىسمىغا بېرىپ يەتكەن، شۇڭا ئۇ قىلمىغان ئىش قىلغاندەك تۇيۇلىدۇ. بۇ سىپەرگەرنىڭ تەبىئەت ۋە قاندىكى ماددىلىرىغا كۆرسەتكەن تەسىرى بولۇپ، بۇ خىل ماددىلار قورساق قىسمىغا غالىپ كېلىپ، ئۇنىڭ ئەسلى تەبئى مىزاجىنى ئۆزگەرتۋەتكەن.

سىپەر ـ نىجىس روھلار تەسىرى بىلەن تەبئى قۇۋۋەتنىڭ پائالىيەتلىرىنىڭ بىرىكىشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قىلىنغان سىپەر قالايمىقانلاشتۇرۇش سىپەرى بولۇپ، ناھايىتى يامان سىپەر. سىپەر بېرىپ توختىغان يەرگە (سىپەر زىيانلىغان جايغا ـ باشقا) لوڭقىنى قويۇش (شۇ يەردىن قان ئېلىش) ۋە ئۆلچەملىك قان ئېلىش... ئەڭ ياخشى داۋالاشتۇر.

بۇقرات مۇنداق دېگەن: چىقىرىۋېتىشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى شۇ نەرسىلەر مايىل بولىدىغان جايدىن ۋە ئۇنى چىقىرىۋېتىشكە لايىق

بولىدىغان نەرسىلەر بىلەن چىقارماق لازىمدۇر.

يەنە بەزىلەر مۇنداق قارىدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇ كېسەلگە گىرىپتار بولغانىدا (قىلمىغان ئىشنى قىلغاندەك تۇيغۇغا كەلگەندە) بۇ ھالەتنى مېڭىگە مايىل بولغان قاندىكى ماددىدىن گۇمانلىنىپ، ئۇ قورساق قىسمىغا غالىپ كەلگەن بولۇشى مۇمكىن، شۇڭا تەبىئى ھالەتتىكى مىزاجنى يوقاتقان دەپ قارىغان. شۇنداق بولغاندا قان ئالدۇرۇش ئەڭ ياخشىدۇر. شۇڭا ئۇ لوگقا قويدۇرغان، بۇ بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سېھرلەنگەنلىكى ھەققىدە ۋەھى چۈشمەستە بولغان. ۋەھىي كېلىپ ئۇنىڭ سېھرلەنگەنلىكى خەۋەر قىلىنغاندىن كېيىن ھەقىقىي داۋالاشقا ئۆتكەن. سېھرنى چىقىرىپ تاشلاپ، بېكار قىلىشنى ئاللاھتىن سورىغاندىن كېيىن، ئورنى كۆرسىتىلىپ، ئۇنى چىقىرىپ تاشلىغان، شۇنىڭ بىلەن ئوغلاقتەك روھلۇق بولۇپ كەتكەن، بۇ سېھرنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى ـ ئۇنىڭ تىنىگە ـ تاشقى ئەزاسىغىلا بولۇپ، ئەقلى ۋە قەلبىگە ئۆتمىگەن، شۇڭا ئۇ تۇيغۇسىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرغان، ئۇنىڭ ئايالىلارغا كىلىشىنىڭ ھەقىقەت ئەمەس، خىيال ئىكەنلىكىنى ئاڭقىرالىغان، بۇنداق ئىشلار بەزى كېسەللەردە يۈز بېرىپ تۇرىدۇ.

****

سېھرنىڭ ئەڭ مەنپەئەتلىك داۋاسى: ئىلاھى دورىلاردۇر، بەلكى ئۇ ھەقىقىي مەنپەئەتلىك دورىدۇر. چۈنكى سېھر يەرلىك نىجىس روھلارنىڭ تەسىرى بولۇپ، ئۇنىڭ تەسىرنى يوقىتىش ـ ئۇنىڭ بىلەن قارىمۇ ـ قارشى كۈچلەرنىڭ تەسىرى ئارقىلىق بولىدۇ... بۇ كۈچلەر ـ سېھرنىڭ ھەرىكىتى ۋە تەسىرىنى يوقىتىدىغان زىكىر، ئايەت ۋە دۇئالاردۇر، داۋالاش (ئايەت ۋە دۇئالار) قانچە كۈچلۈك بولسا، سېھرنىڭ بىت ـ چىت بولۇشى شۇنچە تېز ۋە ئۈنۈملۈك بولىدۇ، بۇ خۇددى تولۇق قوراللانغان قارىمۇ ـ قارشى ئىككى قوشۇننىڭ بىر يەردە ئۇچراشقىنىغا ئوخشاش، ئۇلارنىڭ قايسىسى يەڭسە ئۇ غالىپ، ئۇ ھۆكۈمدار بولىدۇ. ئەگەر قەلب ئاللاھقا توشۇپ كەتسە، ئۇنىڭ ئەسلىمىسى بىلەن ئاۋات بولسا، ئۇنىڭغا يۈزلىنىپ، ئىلتىجالار قىلسا، زىكرلەر ئېيتىپ، پاناھلار تىلىنىپ تۇرسا، تىلى بىلەن دىلىنىڭ

بىردەكلىكى ئىپادىلىنىپ تۇرسا، ئۇنىڭغا سىپھر تەسىر قىلىش قىيىن، تەسىر قىلسىمۇ بۇ ئەڭ ياخشى داۋادۇر.

سىپھرگەرلەرنىڭ قارشىدا: ئۇلارنىڭ سىپھرى تەسىر قوبۇل قىلغۇچى ئاجىز قەلبلەرگە، پەس نەرسىلەرگە قەلبى باغلانغان شەھۋانىي كۆڭۈللەرگە بەكرەك تەسىر قىلىدۇ، شۇڭا ئۇلارنىڭ سىپھرى ئاياللار ۋە باللارغا، نادان ۋە جاڭگال كىشىلەرگە، شۇنداقلا دىندىن، تەۋەككۇلدىن ۋە تەۋھىدتىن قەلبى ئاجىز ۋە ئىلاھى زىكىرلاردىن، پەيغەمبەرنىڭ دۇئالىرىدىن نېسىۋىسى يوق كىشىلەرگە بەكرەك تەسىر قىلىدۇ... خۇلاسىلانغاندا: سىپھرنىڭ تەسىرى پەس نەرسىلەرگە مايىل بولغان، تەسىر قوبۇل قىلغۇچى ئاجىز قەلبلەرگە ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ.

ئۇلار يەنە مۇنداق دەيدۇ: سىپھرلەنگۈچى ئۆزىگە ئۆزى زىيان سالىدۇ، بىز ئۇنىڭ قەلبىنىڭ مۇئەييەن نەرسىگە مايىل ئىكەنلىكىنى سېزىمىز، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا بەكرەك كۆڭۈل بۆلىدۇ، ئۇنىڭ قەلبىنى ئەنە شۇ كۆڭۈل بۆلۈش ۋە مايىللىق ئىگىلەيدۇ، نىجىس روھلار بىر گۇرۇھ روھلارغا ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ، ئۇلار نىجىس روھلارنىڭ بۇيرىقىغا بويسۇنىدۇ، ئىلاھى قۇۋۋىتى يوق، ئۆزى بىلەن قارشىلىشالمايدىغان ۋە ئۆزلىرىگە مۇناسىپ بولغان قەلبلەرنى ئىزدەيدۇ، ئۇنداق قەلبلەرنى تەييارلىقسىز هالدا، يەنە كېلىپ مايىللىقى ئۇلارغا مۇناسىپ هالدا تاپسا، ئۇنىڭغا ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ، سىپھر ۋە باشقا ئۇسۇللار بىلەن ئۇ ئادەمنى پۈتۈنلەي كونتورول قىلىدۇ.

## قەي (ياندۇرۇش) ئارقىلىق ناچار ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلاش

«تىرمىزى» دىكى ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەي قىلدى، ئاندىن تاهارەت ئالدى... كېيىن دەمەشىق مەسجىدىدە سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۇچرىشىپ قېلىپ بۇ گەپنى دېسەم، ئۇ: راست! مەن ئۇنىڭ تاهارىتىگە سۇ قۇيۇپ بەرگەن ئىدىم، دېدى. [تىرمىزى 87 ـ هەدىس]

بەدەندىكى ناچار ياكى سەلبىي تەسىر كۆرسەتكۈچى ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلاش ئۇسۇلى بەش:

1 ـ قەي قىلىش.

2 ـ سۈرگە.

3 ـ قان ئېلىش (ياكى چىقىرىش).

4 ـ hورلارنى چىقىرىش.

5 ـ تەرلىتىش.

سۈرگە توغرۇلۇق «سۈرگە ئەڭ ياخشى داۋالاش ئۇسۇللىرىنىڭ بىرى» دېگەن ھەدىس يۇقىرىدا ئۆتۈپ كەتتى.

قان چىقىرىش لوڭقا قويۇش ھەدىسلىرىدە ئۆتتى.

ھور ئارقىلىق چىقىرىش ئاللاھ خالىسا كېيىنكى بۆلۈمدە توختىلىمىز.

تەرلىتىش ياكى تەرلەش بۇ بەدەننى تېشىش ئارقىلىق ئەمەس، بەلكى ئادەم تەبىئىتى تەر تۆشۈكچىلىرى ئوچۇق ھالەتتە سىرتقا چىقىرىش بىلەن بولىدۇ.

قەي (ياندۇرۇش) ئاشقازاننىڭ يۇقىرى تەرىپى ئارقىلىق چىقىرىپ تاشلاش بولۇپ، تۆۋەن تەرىپى ئارقىلىق چىقىرىشنى «كىلىزما» دەپ ئاتىلىدۇ، داۋالاش گاھى يۇقىرى تەرەپتىن، گاھى تۆۋەن تەرەپتىن بولىدۇ، قەي ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى ـ غالىپ كېلىش ۋە قالايمىقانلىشىش، يەنە بىرى ـ تەلەپ قىلىش ۋە مەجبۇرلاش.

ئالدىنقىسى ئالاھىدە ئەھۋال بولمىسىلا توسۇۋېلىشقا بولمايدۇ، كېيىنكىسىنى ھاجەت چۈشكەندە ۋە شەرتلىرى پىشىپ يېتىلگەندە ئاندىن قىلىمىز.

قەي قىلىشنىڭ ئون خىل سەۋەبى بار:

1 ـ ئاچچىق سەپرانىڭ غالىپ كېلىپ، يۇقىرىغا ئۆرلىشى.

2 ـ شىلىمشىق بەلغەم ئاشقازاندا ھەرىكەتلەنسە چىقىپ كېتىشكە موھتاج بولىدۇ.

3 ـ ئاشقازاننىڭ ئۆزى ئاجىز بولسا، تاماقنى ھەزىم قىلالماي يۇقىرىغا ئىتتىرىدۇ.

4 ـ ئاشقازانغا ناچار خىلىت ئارىلىشىپ ئۇنىڭ بىلەن تىركىشىدۇ، ئاشقازاننىڭ ھەزمنى ناچارلىتىپ، ھەرىكىتىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ.

5 ـ ئاشقازاننىڭ كۆتۈرۈش مىقداردىن كۆپ يېمەك ـ ئىچمەك كىرسە، ئۇنى تۇتۇپ تۇرۇشقا ئاجىز

كېلىدۇ ـ دە، سىرتقا ئىتتىرىدۇ.

6 ـ يېمەك ـ ئىچمەك ئاشقازانغا مۇۋاپىق كەلمىسە ۋە ئۇنى ياقتۇرمىسا سىرتقا ئىتتىرىدۇ.

7 ـ ئاشقازاندا خارەكتېر ۋە تەبىئەت جەھەتتىن تاماقنى قوزغۇتىدىغان ئىللەت ھاسىل بولسا.

8 ـ ئاشقازاندىكى قاقاچ (يارا) ئۇ كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرۇپ، ھۆ قىلىشقا قىستايدۇ.

9 ـ روھى ئالامەتلەر، مەسىلەن: قاتتىق غەم ـ ئەندىشە سەۋەبىدىن تەبىئەت ۋە تەبىئى كۈچ ئۇ غەملەرگە بېرىلىپ كېتىپ، بەدەننى كونترول قىلىش ۋە تاماقنى ھەزىم قىلىپ بىر تەرەپ قىلىش قاتارلىق ئىشلاردىن ئۈزۈلۈپ قالىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئاشقازان ئۇنى سىرتقا چىقىرىدۇ، گاھىدا خىلىتلار چۈشكۈنلەشكەندىن كېيىن، ھەرىكەتكە كەلگەن سەۋەبىدىنمۇ بولىدۇ، تەن ۋە روھ ھەرقانداق چاغدا بىر ـ بىرىگە تەسىر كۆرسىتىپ تۇرىدۇ، يەنى ئۇنىڭ خارەكتېرى بۇنىڭ خارەكتېرىگە تەسىر قىلىدۇ.

10 ـ تەبىئەتنىڭ يۆتكىلىشى، مەسىلەن: بىر ئادەمنىڭ قەي قىلغانلىقىنى كۆرسە سەۋەبسىز ھالدا ئۇنىڭمۇ قەي قىلغۇسى كەلگەندەك، چۈنكى تەبىئەت (ئادەم تەبىئىتى) يۆتكىلىشچان.

بەزى ئۆتكۈر تېۋىپلار ماڭا مۇنداق دېدى: مېنىڭ بىر جىيەنىم بار ئىدى، ئۇ سۈرمە سۈرۈشنى ۋايىغا يەتكۈزۈپ ئۆگەنگەن بولۇپ، بىر مەزگىل سۈرمىچىلىك قىلدى، ئۇ ھەر قېتىم كۆز ئاغرىقى ئادەمگە سۈرمە سۈرسە، ئۇنىڭ كۆزى ئاغرىيدىغان بولۇپ قالدى، بۇ ئىش كۆپ قېتىم تەكرارلىنىپ، ئاخىرى كەسىپنى تاشلىدى، مەن ئۇنىڭدىن بۇ نېمە ئۈچۈن؟ دەپ سورىسام، ئۇ: تەبىئىتى يۆتكەلگەن گەپ، چۈنكى

تەبىئەت يۈتكىلىشچان دېدى، ئۇ يەنە مۇنداق دېدى: مەن يەنە بىر ئادەمنى تونۇيمەن، ئۇ بىر ئادەمنىڭ بىر يېرىگە دانىخورەك چىقىپ تاتلاۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئىختىيارسىز ھالدا ئۆزىنىڭ ئەشۇ يېرىنى تاتلاپ كەتكەن، كېيىن راستىنلا ئۇنىڭ ئەشۇ يېرىگە دانىخورەك چىققان.

*****

ئىسسىق رايون ۋە ئىسسىق ۋاقىتلاردا خىلىتلار تەرەققىي قىلىپ يۇقىرىغا ئۆرلەيدۇ، بۇ ۋاقىتتا قىلىنغان قەي ناھايىتى مەنپەئەتلىك، سوغۇق رايون ۋە سوغۇق چاغلاردا خىلىتلار قېتىپ، ئۇنى ئۇستىگە چىقىرىشمۇ تەس بولىدۇ، بۇ ھالدا سۈرگە ئارقىلىق چىقىرىش ناھايىتى ياخشى.

ناچار خىلىتلارنى چىقىرىپ تاشلاش ـ تارتىش ۋە بوشىتىش بىلەن بولىدۇ. تارتىش ئەڭ ئاخىرقى چارە، بوشىتىش ئەڭ قولايلىقى، بۇ ئىككىسىنىڭ پەرقى: ماددا تەرەققى قىلىش ياكى كىرىشىپ قىلىش باسقۇچىدا ھەرىكەتلىنىۋاتقان بولسا تولۇق ئورناشمىغان بولىدۇ، ئۇ تارتىشقا موھتاج، ئەگەر يۇقىرىغا ئۆرلەپ تۇرسا تۆۋەنگە تارتىلىدۇ، ئەگەر كىرىشىپ قالسا ئۇستىگە تارتىلىدۇ، جايىغا ئورنىشىپ كەتكەن بولسا ئەڭ يېقىن يول بىلەن بىر تەرەپ قىلىنىدۇ.

قاچانكى ماددا ئۇستۈنكى ئەزالارغا زىيان سالسا تۆۋەندىن تارتىلىدۇ، تۆۋەنكى ئەزالارغا زىيان سالسا ئۇستىدىن تارتىلىدۇ، ئورناپ قالسا ئەڭ يېقىن جايدىن چىقىرىۋېتىلىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قېتىم مۈرىسىدىن، يەنە بىر قېتىم بېشىدىن، يەنە بىر قېتىم پۇتىنىڭ ئالقىنىدىن قان ئالدى، چۈنكى ئۇنىڭغا ئەزىيەت بەرگەن قاننىڭ ماددىلىرى شۇ جايلارغا ئەڭ يېقىن ئىدى.

******

قەي ئاشقازاننى پاكىزلەپ، ئۇنى كۈچلەندۈرىدۇ، كۆزنى روشەن قىلىدۇ، باشنىڭ ئېغىرلىقىنى ياخشىلايدۇ، ئىچ ـ تاش بۆرەكلەرنىڭ جاراھىتىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، ئاستا خارەكتېرلىك ماخاۋ، پالەچ،

تىترەش... كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ ۋە يەنە سېرىقلىق چۈشۈش كېسىلىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئوشۇق ماددىلاردىن ئاشقازاننى پاكىزلاش ۋە بىرىنچى قېتىم قالغاننى ئىككىنچى قېتىم پاكىزلاش ئۈچۈن ساق ئادەممۇ ئايدا ئىككى قېتىم قەي قىلىشى كېرەك. ئۇنىڭدىن كۆپ بولۇپ كەتسە ئاشقازانغا زىيانلىق، چۈنكى كۆپ قېتىم قەي قىلىنسا ئاشقازان ئارتۇق نەرسىلەرنى قوبۇل قىلىدىغان ۋە ساقلايدىغان بولۇپ قالىدۇ، ئۇ يەنە چىشقا، كۆزگە، قۇلاققا زىيانلىق... گاھىدا تومۇرنى پارچىلىۋېتىدۇ، كاناي ياللۇغى بار ئادەم، كۆكرەكتە ئاجىزلىقى بار ئادەم، پاتىڭى ئىنچىكە ئادەم، قان تۈكۈرۈشكە تەييار بولغان ئادەملەر قەي قىلىشتىن ھەزەر قىلىش لازىمدۇر.

كۆپىنچە ئىشنى قاملاشتۇرالمايدىغانلار قورسىقىنى تاماققا تولدۇرۇپ ئاندىن قەي قىلىدۇ، بۇنىڭدا نۇرغۇن ئاپەتلەر بار، مەسىلەن: بالدۇر قېرىش دېگەندەك، يەنە ناچار كېسەللەرنى پەيدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە قەي قىلىش ئۇنىڭ ئادىتىگە ئايلىنىپ قالىدۇ.

قۇرۇق قەي (ھۆ) قىلىش، ئىچ ئەزالارنىڭ ئاجىزلىقىدىن قەي قىلىش، قورساق پەردىسىنىڭ ئورۇقلىشى (يەڭگىللىشى) دىن قەي قىلىش ۋە ھۆللۈكنى بىر تەرەپ قىلىشنىڭ ئاجىزلىقى سەۋەبىدىن قەي قىلىش... قاتارلىقلار خەتەرلىكتۇر.

قەي قىلىدىغان ۋاقىت ئەتىياز بىلەن يازدۇر، كۈز ۋە قىش ۋاقتى قەي قىلماسلىق كېرەك، قەي قىلغاندا كۆزنى يۇمۇپ، قورساقنى تېڭىپ قەي قىلىش كېرەك، قەي قىلىپ بولغاندىن كېيىن سوغۇق سۇ بىلەن يۈزنى يۇيۇپ، ئارقىدىن ئازراق مەستىكى قوشۇلغان ئالما سۈيى ئىچىۋېتىش كېرەك، قىزىلگۈل سۈيى ناھايىتى ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ، قەي قىلىش ئاشقازاننىڭ يۇقىرى تەرىپىدىن بوشىتىلىدۇ، تۆۋەندىن تارتىلىدۇ، سۈرگە ئۇنىڭ ئەكسى بىلەن بولىدۇ.

بۇقرات مۇنداق دېگەن: بوشىتىش (چىقىرىش تاشلاش) دورا بىلەن چىقارغانغا قارىغاندا ياز ۋاقتى يۇقىرىدىن بولۇشى كۆپ بولغاي، قىش ۋاقتى تۆۋەندىن.

# كېسەلنى ھەقىقىي ئۇستا تېۋىپلارغا كۆرستىش

ئىمامى مالىك ‹مۇۋەتتا› دېگەن كىتابىدا زەيد ئىبنى ئەسلەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تۆۋەندىكى رىۋايىتىنى تىلغا ئالىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا بىر ئادەم جاراھەتلەندى، قان توختىماي ئاقتى، ئۇ ئادەم بەنى ئەنمار قەبىلىسىدىن ئىككى تېۋىپنى چاقىردى، ئۇلار بۇ ئادەمگە قارىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئىككىسىگە: «قايسىڭلار ئۇستىراق؟» دېۋىدى، ئۇلار: ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! داۋالاش ئۇخشاش بولمامدۇ؟ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «داۋانى چۈشۈرگەن زات كېسەلنىمۇ چۈشۈرگەن دېدى». [1757 - ھەدىس]

بۇ ھەدىستە: ھەر قانداق ھۈنەر، كەسىپ، بىلىم...لەردە ئەڭ ئۇستىسىغا تايىنىش كېرەكلىكى كۆرستىلگەن، شۇڭا مۇپتىمۇ بەكرەك ئالىملارغا تايىنىش كېرەك، شۇندىلا ئۇ توغرا قىلغان ياكى توغرىغا يېقىنلاشقان بولىدۇ. شۇنىڭدەك: قىبلە تەرەپنى پەرق قىلالمىغان ئادەم، ئۆزىدىن ئوبدان بىلىدىغان ئادەمگە ئەگىشىش كېرەك. بۇ ئاللاھنىڭ بەندىلىرىنىڭ تەبىئىتىگە قويۇۋەتكەن قانۇنىيىتىدۇر، شۇڭا قۇرۇقلۇق ياكى دېڭىزدا سەپەر قىلغۇچى سەپەر جەريانىدا ئىككى خىل تاللاشقا دۇچار بولغاندا، ئۇنىڭ كۆڭۈل خاتىرجەملىكى ئىككى خىل تاللاشنىڭ ئۆزى بەكرەك بىلىدىغان ياكى كۆڭلى بەكرەك تارتقان تەرەپنى تاللايدۇ، بۇ مەسىلىدە شەرئەت، تەبىئەت ۋە ئەقىل بىردەكلىككە ئىگە.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹داۋالاشنى چۈشۈرگەن زات كېسەلنىمۇ چۈشۈرگەن› دېگەن سۆزى بىر قانچە ھەدىسلەردە كەلتۈرۈلگەن:

ھىلال ئىبنى يەساف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كېسەلنى يوقلاپ كىرىپ: «تېۋىپ چاقىرىڭلار» دېدى، بىرەيلەن: ئۆزلىرىمۇ شۇنداق دەملا؟ ئي ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە! ئاللاھ بىر كېسەللىكنى چۈشۈرۈپلا قالسا، ئۇنىڭ داۋاسىنىمۇ بىرگە چۈشۈرىدۇ دەپ جاۋاب بەردى».

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ بىر كېسەللىكنى چۈشەرسىلا شىپاسىنىمۇ بىرگە چۈشۈرىدۇ».

كىشىلەر ‹كېسەللىك ۋە داۋانىڭ چۈشىشى› ھەققىدە ئىختىلاپ قىلىشتى، بەزىلەر ‹چۈشۈش› بەندىلەرگە بىلدۈرۈش دېگەن مەنادا دەپ قاراشتى، بۇ خاتا قاراش. چۈنكى ئاللاھ ئۇرغۇن كېسەللەرنى چۈشۈردى، ئەمما كۆپ كىشىلەر ئۇنىڭ داۋاسىنى بىلمەيدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ھەدىستە ‹بىلەلىگەنلەر بىلەلەيدۇ، بىلەلمىگەنلەر بىلەلمەيدۇ› دېيىلگەن.

يەنە بەزىلەر: ‹كېسەللىك بىلەن داۋانى چۈشۈرۈش› ـ ئۇنى يارىتىپ زېمىنغا قالدۇرۇش دېيىشتى، چۈنكى بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئاللاھ بىر كېسەلنى قويسىلا داۋاسىنىمۇ بىرگە قويىدۇ دېيىلگەن. بۇ پىكىر ئالدىنقىسىغا قارىغاندا بىرئاز توغرىدەك قىلسىمۇ، لېكىن ‹چۈشۈرۈش› دېگەن سۆز ‹يارىتىش، قويۇش› دېگەن سۆزلەردىن خاسراق مەناغا ئىگە... ئاساسسىز ھالدا سۆزنىڭ خاس مەناسىنى قالدۇرۇپ قويۇش توغرا ئەمەس.

يەنە بەزىلەر مۇنداق دەپ قاراشتى: كېسەللىك بىلەن داۋانى چۈشۈرۈش ـ مەخلۇقاتلارغا مۇئەككەل پەرىشتىلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ، چۈنكى پەرىشتىلەر ئالەمنىڭ ئىشلىرىغا مۇئەككەل، شۇنداقلا ئىنسان پەيدا بولۇپ، تۇغۇلۇپ، ئۆلگىچە ئۇنىڭ ئىشلىرىغا پەرىشتىلەر مۇئەككەل... بۇخىل كۆز قاراش يۇقىرىدىكى ئىككى خىلغا قارىغاندا شەرىئەت ۋە ئەقىلغا ئۇيغۇنراق پىكىردۇر.

يەنە بەزىلەر مۇنداق دېيىشتى: بارلىق كېسەللىك ۋە دورىلار ئاسماندىن چۈشكەن يامغۇر ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ، چۈنكى ئۇ يامغۇردىن بارلىق يېمەكلىك، ئوزۇق ـ تۈلۈك، دورا ـ دەرمەك، كېسەللىك ۋە ئۇلارنىڭ ئۇسكۈنىلىرى، سەۋەبلىرى، تولۇقلىمىلىرى پەيدا بولىدۇ. ئۇنىڭ يۇقىرى تەرەپتىكىلىرى تاغدىن چۈشسە، تۆۋەن تەرەپتىكىلىرى ۋادىلاردىن، دەريالاردىن، مېۋىلەردىن چىقىدۇ، بۇلارنى يىغىنچاقلاپ ۋە قىسقارتىپلا ‹كېسەللىك ۋە داۋا ئاسماندىن

چۈشىدۇ» دېيىلگەن گەپ، بۇخىل چۈشىنىش ئىلگىرىكى كۆز قاراشلاردىنمۇ ياخشىراق ئىپادىلەنگەن.

بۇ ئاللاھنىڭ تامامى ھېكمىتى ۋە تولۇق كۆڭۈل بۆلىشىدۇر، ئۇ بەندىلىرىگە بىر كىيسەللىك (بالاسى) نى بەرسە، ئۇلارغا ياردەم قىلىپ دورىسىنىمۇ بەرگەن. خۇددى گۇناھ دېگەن بالاسىغا تەۋبە ۋە گۇناھلارنى ئۆچۈرىدىغان ياخشىلىق ۋە گۇناھلارغا كەففارەت بولىدىغان مۇسىبەت بەرگەندەك... ھەم يەنە: نىجىس روھلارنىڭ (شەيتانلارنىڭ) بالاسىنى بەرسە، ياخشى روھلار (پەرىشتىلەر) بىلەن ياردەم قىلغاندەك... ھەم يەنە ھاۋايى ـ ھەۋەس، شەھۋانىيلىق بالاسىنى بەرسە، شەرىئەتكە ئۇيغۇن، قانۇنلۇق يوللار ئارقىلىق لەززەتلىنىشنى ۋە ئىشتىھالىق نەرسىلەر بىلەن نەپسىنى بېسىقتۇرۇش ئىمكانىيىتى بەرگەندەك... يىغىپ ئېيتقاندا ئاللاھ تائالا بەندىلىرىگە ھەرقانداق بالايى ـ ئاپەت ياكى قازايى ـ قەدەر بەرسە، ئۇنىڭغا قوشۇپلا ئۇلاردىن قۇتۇلىدىغان ياردەم يوللىرىنى ھەم بىرگە بەرگەن، لېكىن شۇ يوللارنى ۋە ياردەملەرنى بىلىش جەھەتتە ئىنسانلار پەرقلىق بولىدۇ.

## ساغلام تېۋىپنىڭ تېۋىپلىق قىلىپ كېسەلگە سالغان زىيىنىنى ئۆزىنىڭ تۆلەيدىغانلىقى

‹ئەبۇ داۋۇد›، ‹نەسەئى› ۋە ‹ئىبنى ماجە› دېگەن كىتابلاردا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىلگىرى تېۋىپلىق قىلغانلىقى مەلۇم بولمىغان ئادەم تېۋىپلىق قىلسا بارلىق ئاقىۋەتكە شۇ مەسئۇل بولىدۇ». [ئەبۇ داۋۇد 4586 ـ ھەدىس]

بۇ ھەدىس ئۈچ تەرەپكە مۇناسىۋەتلىك، بىرى ‹لۇغەت› كە، يەنە بىرى ‹فىقھىي› غا يەنە بىرى بولسا ‹تىبابەت› كە.

[بۇ يەردىكى ئازغىنەك لۇغەت ئىزاھاتىنىڭ كۆندىلىك تۇرمۇشىمىزغا ئانچە تەسىرى بولمىغاچقا تەرجىمە قىلىنمىدى ـ ت]

ئەمما ھەدىسنىڭ فىقھىسى مۇنداق:

ساختا تۇۋىپقا تۆلەم ۋاجىپ بولىدۇ، ئەگەر بىر ئادەم تىببىي ئىلىم بىلەن شۇغۇللىنىپ، ئانچە - مۇنچە ئۇقسا، ئەمما ئۇنىڭدا ئىلگىرىلەش بولمىسا، ئۇ نادانلىقى تۈپەيلى كىشىلەرنىڭ جېنى بىلەن ئويناشقان ۋە بىلمەيدىغان نەرسىگە يېنىكلىك بىلەن ئاتلانغان بولىدۇ. ئۇ كېسەلنى ئالداش جىنايىتى ئۆتكۈزگەن بولۇپ، كېسەل ئۇچرىغان زىياننى تۆلەيدۇ. بۇ مەسىلىدە بارلىق ئۆلىمالار بىردەك قاراشتا.

خەتتابى مۇنداق دەيدۇ: ساختا تۇۋىپلىق قىلىپ كېسەلگە زىيان سالسا، تۆلەم تۆلەيدىغانلىق ھەققىدە ۋە بىلىمى ۋە ئەمەلى تەجرىبىسى يوق ساختا تۇۋىپنىڭ باشقىلارنىڭ ھوقوقىغا تاجاۋۇز قىلغۇچى ئىكەنلىكى ھەققىدە ئۆلىمالار ئارىسىدا ھېچقانداق ئىختىلاپنى كۆرمىدىم، ساختا تۇۋىپنىڭ ھەرىكىتىدىن ئۆلۈم كېلىپ چىقسا، تۆلەم تۆلەيدۇ، ئەمما قىساس ئېلىنمايدۇ، چۈنكى ئۇ كېسەلنى داۋالاشقا زورلىمىدى، بارلىق ئۆلىمالار ساختا تۇۋىپنىڭ جىنايىتى ئۇنىڭ ئائىلە - تاۋابىئاتلىرىغا بولىدۇ، دېدى.

مەن دەيمەن: داۋالاش جەريانىدا ھادىسە يۈز بېرىش بەش قىسىم بولىدۇ:

**1** - قىسىم: تۇۋىپ ھەقىقەتەن ئۇستا، ئۇ ئۆز ھۈنىرىنىڭ ھەققىنى تولۇق ئادا قىلدى، ئۇنىڭ قولى جىنايەت ئۆتكۈزمىدى، بىراق شەرىئەت ۋە كېسەل كىشى رۇخسەت قىلغان ئىشىدىن ھادىسە يۈز بەردى. مەسىلەن: بىرەر ئەزاسى بۇزۇلدى ياكى ئۆلدى ۋە ياكى سۈپىتى بۇزۇلدى... بۇنىڭغا ھېچقانداق تۆلەم كەلمەيدۇ. بۇ مەسىلىدە ئۆلىمالار بىردەك كۆز قاراشتا بولۇپ، بۇ ئەمەلىيەتتە ساقلانغىلى بولمايدىغان ھادىسەدۇر، بۇ ھۆكۈمگە ئاساسەن:

كىچىك بالىنى يېشى توشۇپ خەتنە قىلغاندا تۇۋىپ بارلىق ھۈنىرىنى ئىشقا سالسا، لېكىن كىچىك بالا ياكى ئۇنىڭ ئەزاسى تالاپەتكە ئۇچرىسا تۇۋىپ تۆلەم تۆلىمەيدۇ.

ئەگەر بىر ئادەمنى ئوپېراتسىيە قىلىش زۆرۈر بولغاندا ۋە ۋاقتىدا، تىبابەت قائىدىسىگە ئۇيغۇن ھالدا ئوپېراتسىيە قىلىپ يەنىلا تالاپەتكە ئۇچرىسا تۇۋىپ تۆلەم تۆلىمەيدۇ.

دېمەك ھەرقانداق كېسەلدە: تېۋىپ بارلىق ئىقتىدارىنى جارى قىلدۇرغان ئاساستا ساقلانغىلى بولمايدىغان ياكى ئويلىمىغان يەردىن كېسەل تالاپەتكە ئۇچرىسا، مەزكۇر تېۋىپ تۆلەمگە ھۆكۈم قىلىنمايدۇ، بۇلارنىڭ ئىچىگە: شەرىئەت جازالاپ ھەد ئۇرۇشنى بەلگىلىسە، بەك ئۇرىۋېتىپ، ئۆلتۈرۈپ قويسا، قىساستا، تەزىردە ئوقۇتقۇچى ئوقۇغۇچىنى، ھايۋان ئىجارىگە ئالغۇچى ئىجارە قىلىنغان ھايۋاننى... ئۇرسا تالاپەتكە تۆلەم كەلمەيدۇ، بۇ ھەقتە ئۆلىمالار ئارىسىدا ئازغىنەڭ ئىختىلاپ بار.

بۇ يەردە شۇنداق بىر قائىدە (ياكى ئۆلچەم) باركى: جىنايەتنىڭ ئۆلچەمدىن ئاشقىنىغىمۇ تۆلەم كېلىدۇ، ئەمما ۋاجىپنىڭ ئۆلچەمدىن ئاشقىنىغا كېلىدىغان تۆلەم كەچۈرۈم قىلىنغان.

ئەمما ئەبۇ ھەنىيفە رەھىمەھۇللاھ: ھەرقانداق تۆلەم ۋاجىب دەپ قارايدۇ، ئىمامى ئەھمەد ۋە مالىك كېيىنكىنىڭ تۆلىمىنى بىكار قىلىدۇ، شافىئى تەپسىلى ھۆكۈم قىلىدۇ، يەنى: ئۆلچىگىلى بولۇش - بولماسلىقىغا قارايدۇ: ئەگەر ئۆلچىمى بولسا تۆلەم بىكار قىلىنىدۇ، ئۆلچەمسىز بولسا تۆلەم تۆلىنىدۇ، ئەبۇ ھەنىيفە ۋاجىپنى ئادا قىلىشقا بۇيرىغۇچى سالامەتلىكنى شەرت قىلىپ بۇيرۇيدۇ دەپ قارىدى. ئەھمەد بىلەن مالىك رۇخسەتنى نەزەرگە ئالدى، يەنى رۇخسەت بەرگەنلىك تۆلەتمەيمەن دېگەنلىك. شافىئىينىڭ قارىشىدا ئۆلچەمدىن كەملىتىشقا بولمايدۇ، ئەمما ئۆلچەمسىز يەنى مۇئەييەن قېلىپى يوق (مەسىلەن: تەزىر ۋە ئەدەپلەشلەرگە ئوخشاش) بولسا، بۇ چاغدىكى زىيان دۇشمەنلىك قىلىنغان دەپ قارىلىپ تۆلەم تۆلەيدۇ.

**2** - قىسىم: ساختا تېۋىپ. ئۇ داۋالىغان ئادەمنى ئۆز قولى بىلەن بىۋاستە زىيانغا ئۇچراتقان بولسا، داۋالاشقا رۇخسەت قىلغان ئادەم تېۋىپنىڭ ساختا ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ رۇخسەت قىلسا، ساختا تېۋىپ تۆلەم تۆلمەيدۇ. بۇ قارىماققا ھەدىستە تىلغا ئېلىنغانغا ئوخشاش، ھەدىسنىڭ سىياقى ۋە سۆزنىڭ قۇۋۋىتى ئۇنىڭ كېسەلنى ئالدىغانلىقى ۋە تېۋىپ قىياپىتىگە كىرىۋالغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

ئەگەر رۇخسەت قىلغۇچى ئۇنى راست تېۋىپ دەپ قارىسا ۋە ئۇنىڭغا داۋالاش رۇخسىتى بەرسە، ساختا تېۋىپ جىنايەتكە تۆلەم

تۆلەيدۇ. يەنە شۇنىڭدەك ساختا تۇۋىپ بىر رىتىسىپ يېزىپ بەرسە، كېسەل ئۇنى ئۇستا تۇۋىپ دەپ قارىسا، ساختا تۇۋىپ تۆلەم تۆلەيدۇ، بۇ ھەدىستە ئوچۇق كەلگەن.

3 ـ قىسىم: تۇۋىپ ھەقىقەتەن ئۇستا، ئۇنىڭغا داۋالاش رۇخسىتى بېرىلگەندىن كېيىن، بارلىق ھۈنىرىنى ئىشقا سېلىپ داۋالىدى، لېكىن قولى خاتالىشىپ، بىرەر ساق ئەزانى نابۇت قىلسا تۆلەم تۆلەيدۇ، مەسىلەن: خەتنە قىلغۇچىنىڭ قولى باشقا يەرگە تېگىپ كەتسە، بۇنىڭغا تۆلەم تۆلەيدۇ، چۈنكى ئۇ خاتالىشىپ جىنايەت ئۆتكۈزدى، تۆلەمنىڭ ئۈچدىن بىردىن ئاشقانىنى تۇۋىپنىڭ تۇغقانلىرى تۆلەيدۇ.

4 ـ قىسىم: ئۆز ھۈنىرىگە پۇختا تۇۋىپ، ئۆزلىكىدىن ئىزدىنىپ كېسەلگە دورا يېزىپ بەرسە، ئۇ ئىزدىنىشىدە خاتالىشىپ كېسەل ئۆلسە، بۇ ھەقتە ئىككى خىل كۆز قاراش بار، بىرى ـ بەيتۇل مالدىن (دۆلەت خەزىنىسىدىن) تۆلەم بېرىدۇ، يەنە بىرى ـ تۇۋىپنىڭ جەمەتى تۆلەم تۆلەيدۇ.

5 ـ قىسىم: ئۇستا تۇۋىپ. بارلىق ھۈنىرىنى ئىشقا سالدى، چوڭ ئادەم ياكى كىچىك بالا ياكى ساراڭنىڭ رۇخسىتىنى ئالماي ئارتۇق يېرىنى (مەسىلەن: بەك سېمىز ئادەم يېغىدىن كەستى ياكى ئالتە بارمىقنىڭ بىرىنى كەستى ياكى خەتنە قىلدى...) كەستى ۋە ئۇ يەرنى نابۇت قىلدى، ئۇنىڭغا تۆلەم كېلىدۇ، چۈنكى بۇ ئىش رۇخسەت قىلىنمىغان ئىشتىن كېلىپ چىققان ئاقىۋەت، ئەمما ئۇلار رۇخسەت قىلغان بولسا تۆلەم تۆلىمەيدۇ.

بۇ مەسىلىدە مۇنداق دېيىشىمۇ مۇمكىن: ئۇنىڭغا مۇتلەق ھالدا تۆلەم كەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇ ياخشىلىق قىلغۇچى، ياخشىلىق قىلغۇچىغا زىيان سېلىشقا بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئۇستىگە ئۇ تاجاۋۇزچى بولسا، تۆلەمنى بىكار قىلىش ئۈچۈن ۋەلى (كىچىك بالا ياكى ساراڭنىڭ ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىللىرى) نىڭ رۇخسىتى بولمىسا بولمايدۇ، دېگەن دەلىلمۇ يوق. تاجاۋۇزچى بولمىسا تۆلەم تۆلەيدىغانغا يول يوق.

ئەگەر مۇنداق دېيىلسە: ئۇ رۇخسەتسىز ئىش قىلغاندا تاجاۋۇزچى، رۇخسەت بىلەن ئىش قىلغاندا تاجاۋۇزچى ئەمەس... جاۋاب شۇكى: دۈشمەنلىكنىڭ بولۇش ـ بولماسلىقى ئۇنىڭ ھەرىكىتىگە

باغلىق، بۇ يەردە رۇخسەت بار ياكى يوقلىغىغا دەلىل يوق.

******

بۇ ھەدىستىكى تىۋىپ: ئىغىزدىكى گېپى بىلەن ياكى يازغان رېتسىپى بىلەن داۋالايدىغان، تومۇر تۇتىدىغانلار، سۈرمىچىلەر، ئوپىراتسىيىچىلەر، خەتنە قىلغۇچىلار، قان ئالغۇچىلار، لوڭقا قويغۇچىلار، تېڭىقچىلار، داغمالچىلار، ئوكۇلچىلار... نى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇلار مەيلى ئادەمنى مەيلى ھايۋاننى داۋالىغان بولسۇن ھەممىسى تىۋىپ دەپ ئاتىلىدۇ، تىل ۋە شۇى پەرقىدىن باشقا ئايرىم ئاتىلىدىغان ئەھۋاللارمۇ بولىدۇ.

******

ھەقىقىي ئۇستىكار ئۇستا تىۋىپ داۋالاش جەريانىدا تۆۋەندىكى يىگىرمە ئىشقا رىئايە قىلىدۇ.

**1** ـ كېسەلنىڭ تۈرىگە قاراش. ئۇ قايسى كېسەللىكتىن؟

**2** ـ سەۋەبىگە قاراش. نېمىدىن پەيدا بولدى؟ ئىللەت پەيدا قىلغان نەرسە زادى نېمە؟

**3** ـ كېسەلنىڭ كۈچىگە قاراش. ئۇ كېسەلگە قارشى تۇرالامدۇ؟ ياكى ئۇنىڭدىن ئاجىزمۇ؟ ئەگەر ئۇ كېسەللىككە قارشى تۇرالىسا، كېسەلنى كېسەللىك بىلەن قويۇپ قويغاي، دورا بېرىشكە ئالدىرىمىغاي.

**4** ـ بەدەننىڭ تەبىئى مىزاجى نېمە؟

**5** ـ تەبىئى بولمىغان مىزاج ـ ئۇ قايسى؟

**6** ـ كېسەلنىڭ يېشى.

**7** ـ ئادىتى (ئونۇۋېرسال ئادەتلەنگەن ئىشلىرى)

**8** ـ يىلنىڭ قايسى پەسلى؟

**9** ـ كېسەلنىڭ يۇرتى (رايونى) ۋە ئۇ يەرنىڭ تۇپرىقى.

**10** ـ كېسەل ھالەتتىكى ھاۋا رايى.

11 ـ بۇ كېسەللىككە قارشى تۆرغۆچى دورىغا قاراش.

12 ـ دورىنىڭ قۇۋۋىتى ۋە دەرىجىسى ۋە ئۇنىڭ كېسەلنىڭ قۇۋۋىتى بىلەن بولغان پەرقى.

13 ـ تۆۋىپنىڭ پۈتۈن مەقسىتى ـ كېسەلدىكى ئىللەتنى يوق قىلىشلا بولمىغاي، بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ ئېغىر ھادىسىلەرنىڭ يۈز بېرىشىنىڭ ئالدىنى ئالغان ئاساستا داۋالاش ئېلىپ بارغاي، قاچانكى شۇ ئىللەتنى يوقاتسا، ئۇنىڭدىن ئېغىر ئاقىۋەتلەرنىڭ كېلىپ چىقىشى ئېھتىمال بولسا، ئۇ ئىللەتنى ئۆز پېتى قالدۇرۇپ قويۇش كېرەك، مەسىلەن: قان تومۇرلىرىنىڭ تۇشۇكچە كېسەللىرىگە ئوخشاش، ئەگەر ئۇنى كېسىپ ياكى توسۇپ داۋالىسا، ئۇنىڭدىنمۇ خەتەرلىك ھادىسە كېلىپ چىقىشى مۇمكىن. كېسەللەرگە مۇلايىم مۇئامىلە قىلىش ۋاجىپ.

14 ـ ئامال بار ئەڭ ئاددى ئۇسۇل بىلەن داۋالاش ئېلىپ بارغاي، يېمەكلىك بىلەن داۋالاشقا پەقەت يول قالمىغاندا، ئاندىن دورا بىلەن داۋالىسۇن، ئاددى دورىلار كار قىلمىغاندىلا، ئاندىن مۇرەككەپ دورا ئىشلەتسۇن، دورىنىڭ ئورنىدا يېمەكلىك بىلەن داۋالاش، مۇرەككەپ دورا ئورنىغا ئاددى دورا بىلەن داۋالاش تۆۋىپنىڭ بەختىدۇر.

15 ـ ئىللەتكە قارىغاي. داۋالاشقا بولامدۇ يوق؟ داۋالاش مۇمكىن بولمىسا ئۆزىنىڭ ھۆنىرى ۋە ھۆرمىتىنى ساقلىغاي، پايدىسى يوق ئىشقا داۋالاش ھەققىدىن تەمە قىلمىسۇن. ئەگەر داۋالاش مۇمكىن بولسا قاراپ باقسۇن: كېسەل ساقىيامدۇ ـ يوق؟ ئەگەر ساقايمىسا يەڭگىللەتكىلى ياكى ئازايتقىلى بولامدۇ ـ يوق؟ ئەگەر ئازايتقىلى بولمىسا، ئاخىرقى ئىمكان كېسەلنى توختىتىش ۋە ئېغىرلىشىپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش، بۇ ھالدا داۋالاشقا تۇتۇش قىلسۇن، كېسەلنىڭ كۈچىگە ياردەم بەرسۇن ۋە ماددىنى ئاجىزلاتسۇن.

16 ـ خىلىت پىشماسىنىڭ ئالدىدا چىقىرىپ تاشلاش چارىسىنى قوللانمىسۇن، بەلكى ئۇنى پىشۇرسۇن، پىشقاندىن كېيىن چىقىرىپ تاشلاشقا ئالدىرىسۇن.

17 ـ قەلب ۋە روھلارنىڭ ئىللەتلىرىدىن ۋە ئۇنىڭ دورىلىرىدىن

خەۋەردار بولۇشى كېرەك، بۇ بەدەننى داۋالاشتىكى مۇھىم ئاساس، چۈنكى تەن ۋە ئۇنىڭ تەبىئىتىنىڭ نەپسى ۋە قەلبدىن تەسىرچانلىقى مەشھۇر ئىشتۇر. تۇۋىپ قەلب ۋە روھ كېسەللىرىنى ۋە ئۇنىڭ داۋاسىنى ياخشى بىلسە، ئۇ كامىل تۇۋىپتۇر، قەلب ۋە روھتىن خەۋەرسىز تۇۋىپ گەرچە تەن ۋە تەبىئەت ئەھۋالىغا بەك ئۇستا ماھىر بولسىمۇ، ئۇ يەنىلا چالا تۇۋىپتۇر.

كېسەلنىڭ قەلبىنى، ئۇنىڭ ياخشى يامىنىنى، روھنىڭ كۈچلۈك ـ ئاجىزلىقىنى، سەدىقە، ياخشىلىق ۋە ياخشى ئىشلارغا بولغان كۈچلۈك ئىرادىسىنى، ئاللاھقا، قىيامەتكە بولغان يۈزلىنىشىنى... تەكشۈرمىگەن تۇۋىپ ھەقىقىي تۇۋىپ ئەمەس، بەلكى ئۇ مەسئۇلىيەتسىز ساختا تۇۋىپ. كېسەلنى ئەڭ چوڭ داۋالاش: ياخشى ئىشلارنى قىلىش، ئاللاھنى ئەسلەش، ئۇنىڭغا دۇئا قىلىش، ئۇنىڭغا يۈزلىنىش، ئۇنىڭغا يىلىنىش ۋە تەۋبە قىلىش... لاردۇر. بۇ ئىشلارنىڭ ئىللەتنى يوقىتىش ۋە شىپا تېپىشتا رولى تەبىئى دورىلاردىن ئىنتايىن چوڭ. لېكىن نەپسىنىڭ تەييارلىقى ۋە قوبۇل قىلىش ئىقتىدارىغا ھەم ئۇنىڭ چوقۇم شىپا بولىدىغانلىقىغا جەزمەن ئىشەنچ قىلىش كېرەك.

**18** ـ كېسەلگە كىچىك بالىغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇلايىم، سىلىق مۇئامىلە قىلىش.

**19** ـ تۇرلۇك تەبىئى ۋە ئىلاھىي داۋالاشلارنى ئىلىپ بارغاي. ئويلىنىپ داۋالاش قىلغاي، چۈنكى ئۈتكۈر تۇۋىپلار دورا ئارقىلىق يەتكىلى بولمايدىغان ئىشلارغا، ئويلىنىش ئارقىلىق يېتەلەيدۇ، بىلمىلىك تۇۋىپ بارلىق چارىلەر بىلەن كېسەلگە ياردەم بېرىدۇ.

**20** ـ (بۇ تۇۋىپنىڭ ئاساسلىق جان تومۇرى) بارلىق داۋالاش تەدبىرىنى ئالتە ئاساس ئىچىدە ئىلىپ بېرىش كېرەك. بۇلار:

**1** ـ بار بولغان ساغلاملىقنى ساقلاپ قېلىش.

**2** ـ ئىمكانىيەت بېرىچە يوقالغان ساغلاملىقنى قايتۇرۇپ كېلىش.

**3** ـ ئىمكانىيەت بېرىچە ئىللەتنى يوقىتىش ياكى ئازلىتىش.

**4** ـ چوڭراقنى يوقىتىش ئۈچۈن ئىككى ئىللەتنىڭ يەڭگىلراقىنى قالدۇرۇپ قويۇش.

5 ـ ئىككى خىل مەنپەئەتنىڭ چوڭراقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن كىچىكىدىن ۋاز كېچىش.

[ئاپتور ئالتە ئاساس دېگەن بولسىمۇ ئەمەلىيەتتە بەش ئاساسنى تىلغا ئالغان ـ ت]

مۇشۇ ئالتە تۈرلۈك ئاساسنى ئۆزىگە ھەمرا قىلمىغان تېۋىپ ھەقىقىي تېۋىپ ئەمەس.

******

كېسەلنىڭ ئەھۋالى تۆت: باشلىنىش، ئۆرلەش، تۈگەش، پەسلەش.

بۇ تۆت ئەھۋال تېۋىپنىڭ ھەرقايسى باسقۇچتىكى كېسەللىك ئەھۋالىغا رىئايە قىلىشىغا ياردەم بېرىدۇ، ھەر بىر ھالەتتە شۇنىڭغا يارىشا نەرسىلەرنى ئىشلىتىدۇ. ئەگەر تېۋىپ كېسەلنىڭ باشلانما ھالىتىدە ئۇنىڭ تەبىئىتىنىڭ ئارتۇق نەرسىلەرنى ھەرىكەتلەندۈرۈش ۋە ئۇنى پىشقاندىن كېيىن چىقىرىپ تاشلاشقا موھتاج ئىكەنلىكىنى بىلسە، دەرھال شۇنداق قىلىشقا ئالدىرىسۇن، ئەگەر كېسەلنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىدا تەبىئەتنى ھەرىكەتلەندۈرۈش پۇرستى بولمىسا (مەسىلەن: بىرەر توسالغۇ سەۋەب بولسا ياكى ماغدۇرسىز بولسا ۋە ياكى سوغۇق پەسىل بولسا ياكى بىرەر ئىش چەكتىن ئېشىپ كەتسە) ئۆرلەش باسقۇچىدا بۇنداق قىلىشتىن ھەزەر قىلسۇن، چۈنكى ئۆرلەش باسقۇچىدا تەبىئەتنى ھەرىكەتلەندۈرسە، تەبىئەت داۋالاش بىلەن مەشغۇل بولغاچقا، كېسەلنىڭ قالدى ئىشلىرىنى بىر تەرەپ قىلىشتىن ئاجىز كېلىدۇ، پۈتۈنلەي قارشى تۇرالمايدۇ. بۇ خۇددى بىر قەھرىمان دۈشمىنى بىلەن تازا ئېلىشىۋاتقاندا، يەنە بىر ئىش قىلىشقا توغرا كېلىپ، ئۇنى قىلالمىغاندەك بىر ئىش. بۇ ھالەتتىكى مۇھىم ئىش: ئىمكانىيەتنىڭ بىرىچە تەبىئەتنىڭ ئۆز كۈچىنى ساقلىشىغا ياردەم بېرىشتۇر.

كېسەل تۈگەپ ۋە توختاپ، تىنچلانسا، چىقىرىپ تاشلاشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى چىقىرىپ تاشلاش ۋە كېسەل سەۋەبلىرىنى قومۇرۇپ تاشلاش لازىم. كېسەللىك پەسلەپ ساقىيىشقا يۈزلەنگەندە

تېخىمۇ شۇنداق قىلىش لازىم، بۇ خۇددى دۇشمەننىڭ كۈچى تۈگەپ، قورالىدا ئوق تۈگىسە ئۇنى تۇتماق ئاسان، ئەگەر چېكىنىپ قاچسا تۇتماق تېخىمۇ ئاسان بولغىنىدەك بىر ئىش.

كېسەلنىڭ كەسكىن ۋاقتى باشلىنىش ۋە چېقىرىپ تاشلاش ھالىتىدۇر، كېسەللىك ۋە داۋالاش ئەنە شۇنداق بولىدۇ.

******

تىۋىپنىڭ ئۆتكۈرلىكى شۇكى: مەسىلىنى ئاسان ھەل قىلىش يولى بولسا، تەس تەرەپكە ھەرگىزمۇ ئۆتمەيدۇ، ئاجىزلىقتىن كۈچلۈك تەرەپكە تەدرىجىي ئۆرلەيدۇ، پەقەت ماغدۇرسىزلىنىشتىن قورقسا دەرھال كۈچلۈك چارە كۆرىدۇ، داۋالاشتا بىر خىللا باسقۇچتا تۇرغىلى بولمايدۇ، ئۇ باسقۇچ تەبىئەتكە ماسلىشىدۇ ۋە تەسىرىنى ئازايتىدۇ، تەبىئەت كۈچلۈك باسقۇچلاردا كۈچلۈك داۋالاشقا ئالدىراپ كېتىشكە بولمايدۇ، يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتتۇقكى يېمەكلىك بىلەن داۋالاش ئىمكانىيىتى بولسا، دورا بىلەن داۋالىمايدۇ، ئەگەر كېسەللىك مۇجمەل بولسا، يەنى ئىسسىقمۇ ـ سوغۇقمۇ؟ بىلمەي تۇرۇپ داۋالاشقا تۇتۇنمىسۇن، ئاقىۋىتى خەتەرلىك تەجرىبىلەرنى ئېلىپ بارمىسۇن، تەسىرى ئانچە ئېغىر ئەمەس تەجرىبە بولسا كېرەك يوق.

بىر قانچە كېسەللىك بىرلا ۋاقىتتا يۈز بەرسە (كېسەللىكلەر يىغىلىپ قالسا) ئۈچ ئىشنىڭ بىرى بىلەن باشلىسۇن:

1. ئۇنىڭ ساقىيىشى بۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك بولسا (مەسىلەن: ئىششىق ۋە جاراھەتكە ئوخشاش)، دەسلەپتە ئىششىقنى ياندۇرۇپ ئاندىن جاراھەتنى داۋالايمىز،

2. بىرى يەنە بىرىگە سەۋەب بولسا، دەسلەپتە سەۋەبنى يوقىتىمىز (مەسىلەن: توسالغۇ ۋە چىرىش خارەكتېرلىك قىزىتما).

3. بىرى يەنە بىرىدىن مۇھىم بولسا، مۇھىمىنى دەسلەپتە داۋالايمىز (جىددىي خارەكتېرلىك بىلەن ئاستا خارەكتېرلىككە ئوخشاش)، بۇنىڭلىق بىلەن يەنە بىرىنىمۇ تاشلاپلا قويمايمىز.

ئەگەر ئاساسىي كېسەللىك بىلەن يانداشما كېسەللىك بىرگە كەلسە، ئاساسىي كېسەللىكنى دەسلەپ قىلىپ داۋالايمىز، پەقەت

قوشۇمچە كېسەللىك كۈچلۈك بولغاندىلا، ئۇنى دەسلەپ قىلىپ داۋالايمىز (ئۈچەي توسۇلۇش كېسىلىگە ئوخشاش)، دەسلەپتە ئاغرىقنى توختىتىپ، ئاندىن توسالغۇنى ئاچىمىز، ئەگەر ئاچلىق، روزا تۇتۇش، ئۇيقۇ... لارنى چىقىرىپ تاشلاش (بوشىتىش) ئورنىغا دەسسەتكىلى بولسا، چىقىرىپ تاشلاش ئېلىپ بېرىلمايدۇ. ھەرقانداق ساغلاملىقنى قوغدىماقچى بولساق، ئۆزگە ئوخشاش نەرسە بىلەن ساقلايمىز، ئەگەر ئۇنى تېخىمۇ ياخشى ھالەتكە يۆتكىمەكچى بولساق ئەكسى بىلەن يۆتكەيمىز.

## يۇقۇملۇق كېسەللىكتىن ھەزەر قىلىش ۋە ساغلاملارنىڭ ئۇلارغا يېقىنلىشىشىنى چەكلەش

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: سەقىيف قەبىلىسىدىن ئەلچىلەر كەلگەندە، بىر ئادەم ماخاۋ كېسىلى ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «بولدى! قايتىپ كەت، بىز سېنىڭ بىلەن بەيئەت قىلىشتۇق دەپ ئادەم ئەۋەتتى». [5783 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› دا: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ماخاۋدىن شىردىن قاچقاندەك قېچىڭلار!» [5707 ـ ھەدىس]

‹ئىبنى ماجە› دە ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ماخاۋلارغا ئۇزاق قارىماڭلار!» [4543 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كېسەل تۆگىسى بار ئادەم ساق تۆگىسى بار ئادەمنىڭ تۆگە سۇغىرىدىغان يېرىگە بارمىسۇن. [بۇخارى 5770 ـ، مۇسلىم 5752 ـ ھەدىسلىرى]

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ماخاۋ بىلەن سۆزلەشسەڭ ئارىلىقىڭدا بىر ياكى ئىككى نەيزە ئارلىق

بولسۇن». [ئىمام ئەھمەدنىڭ مۇسنەدى 78/1]

ماخاۋ: پۈتۈن بەدەنگە سەۋدا كۆچىنىڭ تارىلىپ كەتكەن سەۋەبىدىن پەيدا بولىدىغان ناچار ئىللەت. ئۇ پۈتۈن ئەزالارنىڭ مىزاجىنى، ھەيئىتىنى، شەكلىنى بۇزىدۇ. ئۇ ئاخىرىدا ھەممە ئەزالارنى بۇزۇپ تەننى يېيىشكە باشلايدۇ، ھەتتا يىقىتىپ تاشلايدۇ، بۇ كېسەلنى ‹شىر كېسىلى› دەپمۇ ئاتايدۇ، بۇ ئاتالغۇ ھەققىدە تىۋىپلار مۇنداق ئۈچ خىل قاراشتا:

1 ـ بۇ كېسەلگە شىر تولا ئۇچرايدۇ.

2 ـ چۈنكى بۇ كېسەل ـ ئىگىسىنىڭ چىرايىنى بۇزىۋېتىدۇ ۋە شىرنىڭ چىرايىغا ئوخشىتىپ قويىدۇ.

3 ـ شىرغا ئوخشاش يېقىن كەلگەن ئادەمنى كېسىلى بىلەن ئۇۋلايدۇ.

تىۋىپلارنىڭ قارشىدا بۇ كېسەل ئىرسىيەتتىن قالغان يۇقۇملۇق كېسەل... ماخاۋ ۋە تۇبېركىلىيوز كېسەللىرىگە يېقىنلاشقان ئادەم، ئۇلارنىڭ نەپسى بىلەن يۇقۇملىنىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇممىتىگە تولۇق مېھرىبان ۋە نەسىھەتگۇي بولغاچقا، ئۇلارنى ئۇلار يولۇقۇپ قېلىش ئېھتىمالى بولغان يامان ئىللەتلەرنىڭ سەۋەبىگە يېقىنلىشىشتىن توستى، ئۇلارنىڭ قەلبىگە، ۋۇجۇدىغا بۇزۇقچىلىق ۋە ئەيىبلەرنىڭ يېتىشىدىن ئەنسىرىدى.

شۈنىڭدا شەك يوقكى ـ گاھىدا بەدەندە مۇشۇ خىل كېسەلنى قوبۇل قىلىدىغان يۈشۈرۈن تەييارلىق بولغان بولىدۇ، گاھىدا ئادەم تەبىئىتىنىڭ تەسىرچانلىقى تېز، بەدەن ئەتراپىدىن ھەرخىل نەرسىلەرنى قوبۇل قىلىش ھالىتىدە بولىدۇ، (يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەندەك) ئادەم بەدىنى يۆتكىلىشچان بولىدۇ، گاھىدا ئەشۇ كېسەلدىن قورقۇپ، ۋەھىمە يەپ، شۇ ئىللەتنى يۇقتۇرىۋالىدىغان ئىش بولىدۇ، چۈنكى ۋەھىمە تەسىرچان بولۇپ، تەبىئەت ۋە ماغدۇر ئۈستىگە چىقىۋالىدۇ، گاھىدا كېسەلنىڭ نەپسى ساق ئادەمگە يۇقىدۇ، بۇ بەزى كېسەللەردە ئوچۇق. نەپەس ـ يۇقۇملىنىش سەۋەبلىرىنىڭ بىرىدۇر، يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسىگە يەنىلا بەدەننىڭ كېسەلنى قوبۇل

قىلىش تەييارلىقى ۋە ماغدۇرىنىڭ بار ـ يوقلىغىغا قاراشلىقتۇر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئايالنى ئەمرىگە ئالدى، قارىسا ئۇنىڭ بىقىنىدا ئاق كېسەل باركەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولمايلا «ئۆيىڭىزگە قايتىۋېلىڭ» دېدى. [مۇسنەدى ئەھمەد 493/3 ـ ھەدىس]

بەزىلەر مۇنداق گۇمان قىلىشتى: يۇقىرىقى ھەدىسلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسلىرى بىلەن قارمۇقارشى كەلمەمدۇ؟

«تىرمىزى» نىڭ رىۋايىتىدە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ماخاۋ ئادەمنىڭ قولىنى تۇتتى ۋە ئۆزى بىلەن بىرگە قاچىدىكى تاماققا قولىنى كىرگۈزدى ۋە: ئاللاھقا ئىشىنىپ، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىپ، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن يېگىن! دېدى. [1823 ـ ھەدىس]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: يۇقۇملۇق كېسەلمۇ يوق، يامان پال ئېلىشمۇ يوق.

بۇنىڭ جاۋابىدا مۇنداق دەيمىز: ئاللاھقا شۈكرىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساغلام (توغرا) بولغان ھەدىسلىرى ئارىسىدا قارمۇ ـ قارشىلىق يوق! ئەگەر قارمۇقارشىلىق كۆرۈلسە، بۇ ئىككى ھەدىسنىڭ بىرى ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزىدىن، يەنە بىرى ـ بەزى رىۋايەتچىلەرنىڭ خاتالىقى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ئىشەنچلىك رىۋايەتچىلەرمۇ گاھىدا غەلەت قىلىپ سالىدۇ، ياكى ئىككى ھەدىسنىڭ بىرى ناسىخ (نەسىخ قىلغۇچى) يەنە بىرى مەنسۇخ (نەسىخ قىلىنغۇچى) بولىدۇ، ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆزىدە ئەمەس بەلكى ئاڭلىغۇچىنىڭ چۈشەنچىسىدە قارمۇقارشىلىق بولىدۇ... مانا مۇشۇنداق ئۈچ خىل ھالەتنىڭ بىرى بولماي قالمايدۇ، بىر ـ بىرىگە زىت، ئۆزئارا ناسىخ ـ مەنسۇخمۇ ئەمەس، ئىككىلىسىلا «سەھىھ» بولغان ھەدىس ئەسلا مەۋجۇت ئەمەس. پەقەت ھەقىقىي راست گەپ قىلىدىغان بۇ بۈيۈك پەيغەمبەر ئاغزىدىن ئۇ ھالەتتىكى گەپ چىقىشى ئەسلا مۇمكىن ئەمەس. ئاپەت خارەكتېرلىك بۇ كەمچىلىك نىمىنى

نەقىل قىلىشنى بىلمەسلىكتە، توغرا بىلەن خاتانى ئايرىيالماسلىقتا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرىنى چۈشەنمەسلىكتە... ئۇ دېمەكچى بولغان گەپنى باشقا مەناغا بۇرىۋەتكەنلىكتە... مانا مۇشۇنداق ئىشلاردىن ئىختىلاپ ۋە زىددىيەتلەر كېلىپ چىقىدۇ.

ئىبنى قۇتەيبە ‹ھەدىسنىڭ ئىختىلاپى› دېگەن كىتابىدا ھەدىس ۋە ئەھلى ھەدىس دۈشمەنلىرىنىڭ مۇنداق بىر ھېكايىسىنى تىلغا ئالىدۇ:

ئۇلار مۇنداق دېيىشتى: قارىمامسىلەر! بىر ـ بىرىگە زىت ئىككى ھەدىسنى پەيغەمبىرىڭلاردىن رىۋايەت قىلدىڭلار، بىرى ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: يۇقۇملىنىش ۋە يامان پال ئېلىش يوق، بىرەيلەن: تۆگە تۇمشۇقىغا ئېچىلغان تۇشۇكچە سەۋەبىدىن تۆگىنى قوتۇر بېسىپ كېتىدىكەنغۇ؟ دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قوتۇر كېسەلنى بىرىنچىسىگە (بىرىنچى تۆگىگە كىم يۇقتۇردى؟ دېدى...

[مۇسنەدى ئەھمەد 327/2]

پەيغەمبىرىڭلاردىن يەنە رىۋايەت قىلدىڭلار: كېسەل تۆگىسى بار ئادەم، تۆگىسى ساق ئادەمنىڭ تۆگە سۇغىرىدىغان يېرىدە تۆگىسىنى سۇغارمىسۇن.

يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ماخاۋدىن شىردىن قاچقاندەك قېچىڭلار دېدى ۋە يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر ماخاۋ كېسلى بار ئادەم بەيئەت قىلغىلى كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى قايتىپ كېتىشكە ئادەم ئەۋەتىپ كۆرۈشىشنى رەت قىلدى ۋە يەنە بىر ھەدىستە: شۇملۇق ئايال كىشىدە، قورو جايدا، ئات ـ ئۇلاغدا، دېدى. [بۇخارى 5707 ـ، مۇسلىم 5749 ـ ھەدىسلىرى] مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى ھەرخىل، بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدۇ.

ئەبۇ مۇھەممەد مۇنداق دەيدۇ: بۇ ھەدىسلەردە ئىختىلاپ (قارمۇقارشىلىق) يوق، ھەر بىر ھەدىسنىڭ ۋاقتى جايى بار.

يۇقۇملىنىش ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى ـ ماخاۋ كېسىلىنىڭ يۇرىقى ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇزاقراق ئولتۇرغان ياكى پاراڭلاشقان ئادەمگە تەسىر قىلىپ، كېسەللىك يۇقتۇرىدۇ، شۇنىڭدەك ئۇ ماخاۋ بىلەن ئۆي تۇتقان ئايال ۋە ئۇنىڭ بالىسى ئۇلارغىمۇ ئەزىيەت يېتىشى

ھەتتا ئۆلارمۇ ماخاۋ بولۇپ قېلىشى مۇمكىن، شۇنىڭدەك ئۆپكە توبېركۇلىيوزى، ئۈرۈقلاتقۇچى قىزىتما ۋە قۇتۇر كېسەللىكلىرىدىنمۇ ھەزەر قىلىش كېرەك.

تىۋىپلار ئۆپكە توبېركۇلىيوزى ۋە ماخاۋ كېسەللىرى بىلەن بىرگە ئولتۇرماسلىقنى تەۋسىيە قىلىدۇ، تىۋىپلارنىڭ كۆزدە تۇتقىنى بىز دەۋەتقان يۇقۇملىنىش مەناسى ئەمەس بەلكى پۇراق (نەپەس) نىڭ تەسىرى سەۋەبىدىن، بىرگە تۇرغان ئادەم كېسەل بولمىسۇن دېمەكچى، ئادەتتە تىۋىپلار ياخشى ـ يامان پاللارغا ھەرگىزمۇ ئىشەنمەيدىغان ئادەملەردۇر...

شۇنىڭدەك تۆگىدە بولىدىغان قۇتۇر كېسىلى: ئەگەر تۆگىلەر ئۆزئارا ئارىلاشسا ياكى سۈركەلسە، قۇتۇر تۆگىنىڭ سۈيۈقلۇقى ھەرخىل ۋاستىلەر بىلەن ساق تۆگىگە يېتىپ بارىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇ مەنانى مەقسەت قىلىپ، قۇتۇر تۆگە بىلەن ساق تۆگىنىڭ بىر يەردە سۇ ئىچىشىنى چەكلەيدۇ.

يەنە بىرخىل يۇقۇملىنىش: مەلۇم شەھەرگە چۈشكەن ۋابا بولۇپ، ئۇنىڭدا يۇقۇملىنىش خەۋپى كۆرۈلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ‹سىلەر بار شەھەردە ۋابا تارقالسا، ئۇ يەردىن چىقماڭلار، ئەگەر بىر شەھەردە ۋابا تارالسا ئۇ شەھەرگە كىرمەڭلار›، بۇ ھەدىستىكى ‹شەھەردىن چىقماڭلار› دېگىنى: قېچىشىڭلار خۇددى ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن قېچىپ قۇتۇلالايدىغاندەك ئويلاپ قالغىنىڭلار، ئەمەلىيەتتە ئۇنداق ئەمەس دېمەكچى.

‹ۋابا بار شەھەرگە كىرمەڭلار› دېگىنى بولسا: تۇرۇۋاتقان يېرىڭلار (ۋابا يوق يەر) كۆڭۈللىرىنى تىنىچلاندۇرۇپ، تۇرمۇشىڭلارنى خاتىرجەم قىلىدىغان جاي دېمەكچىدۇر، ‹ئايال كىشى، قورو ـ جاي دىن شۇملۇق يېتىدۇ› دېگىنىمۇ شۇنىڭدەكتۇر.

بىر ئادەمگە كۆڭۈلسىزلىك ياكى بىرەر بەختسىزلىك يەتسە، ئۇ مېنى نەس باستى، شۇ خوتۇن (ياكى قورو) ماڭا ياراشمىدى دەيدۇ، ھەدىستىكى شۇملۇق ئەنە شۇنداق ‹ياراشماسلىق› مەناسىدا بولۇپ، ‹يوقۇش› مەنىسى يوق.

ھەدىس دۈشمەنلىرىنىڭ يۇقىرىقى گەپلىرىگە بەزىلەر يەنە مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹ماخاۋدىن قاچ!› دېگىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىختىيارى ھالدا يىراق تۇرساق بولىدۇ، دېگەن مەنىدىكى كۆرسەتمىسى بولۇپ، ئېھتىيات قىلىش ياخشىدۇر (مۇستەھەبتۇر). ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنداق ئادەم بىلەن بىرگە تاماق يېگىنى دۇرۇسلۇقنى بايان قىلىش ئۈچۈن بولۇپ ئۇ ھارام ئەمەس.

بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ: بۇ يەردىكى ئىككى خىتاب جۇزئىي (تارماق) خىتاب بولۇپ، ھەممە (ئومۇمىيۇزلۇك) ئەمەس، ھەر بىر خىتابنىڭ ئۆز جايى ۋە لايىق ئورنى باردۇر... بەزىلەرنىڭ ئىمانى ۋە تەۋەككۇل كۈچى كۈچلۈك بولۇپ، ئۇ كۈچ يۇقۇملىنىش كۈچىنى بېسىپ چۈشۈپ ئۇنى يوقىتىدۇ، خۇددى تەبىئى كۈچ ئىللەتتىن غالىپ كېلىپ ئۇنى يوقاتقاندەك، بەزىلەر ئۇنداق كۈچلۈك ئەمەس شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېھتىيات نۇقتىسىدىن يۇقىرىقى گەپلەرنى قىلغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككىلا ھالەتتىكى ئىشنى قىلىشى ئۈممەتنىڭ ھەر ئىككىلا ئىشنى قىلسا بولىدىغانلىقىغا ئۈلگە كۆرسەتكەنلىكى. يەنى: كۈچلۈكلەر تەۋەككۇل ۋە ئاللاھقا ئىشىنىش يولىنى تۇتسۇن، ئاجىزلار ئېھتىيات يولىنى تۇتسۇن دېمەكچى. بۇ ئىككىلا يول توغرا بولۇپ، بىرىنى كۈچلۈك مۆئمىن ئالسا، يەنە بىرىنى ئاجىز مۆئمىن ئالىدۇ، دېمەك ھەربىر گۇرۇھ ئۆز ھالىغا مۇناسىپ ھۆججەت ۋە يېتەكچىگە ئىگە بولىدۇ. بۇنىڭ يەنە بىر مىسالى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داغمالىدى ئەمما داغماللاش ئېلىپ بارمىغانلارنى ماختىدى، داغماللاش ئېلىپ بارماسلىقنى تەۋەككۇل قاتارىدا سانىدى.

يەنە بەزىلەر مۇنداق ئىزاھات بەردى: ساغلام ئادەملەرگە كېسەللىكنىڭ نەپەس، ئارىلىشىش، بەدەنلەرنىڭ تېگىشىش قاتارلىق يوللار بىلەن يۆتكىلىشى تەبىئى بىر ئىش بولغاچقا ھەدىستە يۇقىرىقى كېسەللەردىن يىراق تۇرۇش تەلەپ قىلىنغان، كېسەللىكنىڭ يۆتكىلىشى كۆپ ئارىلىشىش ۋە كۆپ تېگىشىش (بەدەنلەر) دىن بولىدۇ، ئەمما مۇھىم مەنپەئەت ئۈچۈن ئۇنىڭ بىلەن قىسقا مۇددەت ئارىلاشسا ياكى

تاماق يېيىشكە كېرەك يوق. بىر لەھزە ياكى بىر قېتىم ئۇچرىشىش بىلەن كېسەل يۇقمايدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ توسقىنى بانا ـ سەۋەبنىڭ ئالدىنى ئېلىپ، ساغلاملىقنى قوغداپ توسقىنىدۇر، ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارغا ئارىلىشىشى بولسا، ئېھتىياج ۋە مەنپەئەت ئۈچۈندۇر، بۇ ئىككى ئىشنىڭ (ئىككى ھەدىسنىڭ) ئۆزئارا قارشىلىقى يوقتۇر.

يەنە بەزىلەر مۇنداق قارىدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن غىزالانغان ماخاۋ ناھايىتىمۇ يەڭگىل ماخاۋ بولسا كېرەك، ماخاۋلارنىڭ دەرىجىسى (كېسەلنىڭ ئېغىر ـ يېنىكلىكى) ئوخشاش بولمايدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسىلا يۇقۇماسلىقى مۇمكىن، مەسىلەن: يېنىك دەرەجىدە ماخاۋ بولۇپ، كېيىن توختاپ قالغان، قالغان بەدىنىگە تارىمىغان بولسا، ئۆز بەدىنىگە تارىمىغان ماخاۋ باشقىلارغا تېخىمۇ تارىمايدۇ ـ دە!

يەنە بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ: جاھىلىيەتتە (ئىسلامدىن ئىلگىرىكى ۋاقىتلاردا) يۇقۇملۇق كېسەللەر تەبىئى ھالدىلا يۇقىدۇ دەپ ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە قوشۇلمايتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ بۇخىل ئېتىقادىنى بىكار قىلىپ، ئۇلار بىلەن غىزالانغان، بۇ ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭلا كېسەل قىلالايدىغانلىقىنى ۋە شىپالىق بېرەلەيدىغانلىقىنى بايان قىلغان... باشقىلارنى ئۇلارغا يېقىنلىشىشتىن توسىشى بولسا، ئاللاھنىڭ سەۋەب ـ نەتىجە بويىچە ئىش قىلىدىغانلىقى بايان قىلىش ئۈچۈندۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ چەكلىشىدە سەۋەبلەر ئىسپاتلىنىدۇ (سەۋەبسىز ئىش بولمايدىغانلىقى ئىسپاتلىنىدۇ)، ئەمما ئۆزىنىڭ ھەرىكىتىدە (ئۇلار بىلەن تاماق يېيىشىدە) سەۋەبلەرنىڭ ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل ئەمەسلىكىنى، بەلكى سەۋەب بىلەن بىرگە ئاللاھنىڭ خالىشى بولمىسا بولمايدىغانلىقىنى بايان قىلىش مەقسەت قىلىنغان، يەنى: ئاللاھ خالىسا ئۇ كېسەلنىڭ كۈچىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن باشقىلارغا تەسىر قىلمايدۇ، خالىسا ئۇنىڭ كۈچىنى قالدۇرۇپ قويىدۇ، شۇنىڭ بىلەن باشقىلارغا تەسىر قىلىدۇ.

يەنە بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ: بۇ ھەدىسلەرنىڭ بەزىسى ناسىخ ۋە بەزىسى مەنسۇخ، بۇ ھەدىسلەرنىڭ تارىخىغا قاراش كېرەك،

كېيىنكىسى ناسىخ بولىدۇ، ئەگەر تارىخنى بىلەلمىسەك سۈكۈت قىلىمىز.

## هارام نەرسىلەر بىلەن داۋالاش

«ئەبۇ داۋۇد» تا ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئاللاھ كېسەللىك ۋە داۋانى چۈشۈردى ۋە ھەرقانداق كېسەللىكە شىپاسىنى بەردى، داۋالىنىڭلار! هارام نەرسىلەر بىلەن داۋالانماڭلار! [3874 ـ ھەدىس]

«سەھىھ بۇخارى» دا: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاللاھ سىلەرنىڭ شىپايىڭلارنى سىلەرگە هارام قىلىغان نەرسىلەردە قىلمىدى. [68/10 ـ ھەدىس]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نىجىس (هارام) دورىلاردىن توستى. [ئەبۇ داۋۇد 3870 ـ ھەدىس]

«سەھىھ مۇسلىم» دا: تارىق ئىبنى سۇۋەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن هاراق توغرۇلۇق سورىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن توسقان ياكى هاراق ياساشنى يامان كۆرگەن، تارىق: مەن ئۇنى دورىلىققا ياسايمەن دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ دورا ئەمەس. بەلكى كېسەللىك! دېگەن. [5112 ـ ھەدىس]

«ئەبۇ داۋۇد» ۋە «تىرمىزى» دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: هاراقنى دورىغا ئىشلىتىش ھەققىدە سورالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ دورا ئەمەس، كېسەللىك! دېگەن. [ئەبۇ داۋۇد 3873 ـ ھەدىس]

«سەھىھ مۇسلىم» دا: تارىق ئىبنى سۇۋەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! بىزنىڭ يۇرتىلاردا ئۈزۈمدىن شاراپ چىقىرىمىز، ئىچسەك بولامدۇ؟ دېسەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ياق دېدى، مەن قايتا: بىز ئۇنىڭ بىلەن كېسەل

داۋالايمىز دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنىڭدا شىپالىق يوق، ئۇ كېسەللىك! دېدى. [بۇ ھەدىس ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەمەس بەلكى ‹ئىبنى ماجە› دە 3871 رەقەم بىلەن مەزكۇردۇر]

‹نەسەئى› دا: بىر تۇۋىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇزۇرىدا پاقىنى دورىلىققا ئىشلىتىشنى تىلغا ئېلىۋىدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆلتۈرۈشتىن توستى. [5518 ـ ھەدىس]

بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ھاراق بىلەن داۋالانغان كىشىگە ئاللاھ شىپالىق بەرمىسۇن! [سۈيۇتىنىڭ ‹كىچىك توپلام› دا مەزكۇردۇر]

ھارام نەرسىلەر بىلەن داۋالىنىش شەرئەن ۋە ئەقلەن قەبىھ ئىشتۇر:

ئەقلەن (ئەقلى جەھەتتىن):

1 ـ ئاللاھ ھاراقنى نىجىسلىقى، ناچارلىقى، ناپاكلىقى... سەۋەبىدىن ھارام قىلدى، ئاللاھ بۇ ئۈممەتنى جازالاپ، خۇددى يەھۇدىيلارغا قىلغانەدك ياخشى نەرسىلەرنى ھارام قىلىۋەتمىدى. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿يەھۇدىيلارنىڭ قىلغان ھەقسىزلىقلىرى (يەنى زۇلمى ۋە قىلغان گۇناھلىرى)، نۇرغۇن كىشىلەرنى ئاللاھنىڭ يولىدىن (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىغا كىرىشتىن) توسقانلىقلىرى، چەكلەنگەن جازانىنى ئالغانلىقلىرى ۋە كىشىلەرنىڭ پۇل ـ ماللىرىنى ناھەق يېگەنلىكلىرى ئۈچۈن، ئۇلارغا ئىلگىرى ھالال قىلىنغان پاكىز نەرسىلەرنى ھارام قىلدۇق﴾ [سۈرە ‹نىسا› 160 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

بەلكى بۇ ئۈممەتكە ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنىڭ ناچارلىقىدىن ھارام قىلدى... ھاراقنى ئۇلارغا ھارام قىلىشى ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش ۋە ئۇلارنى قوغداش ئۈچۈندۇر. ئۈممەتنىڭ كېسەللىرى ئۈچۈن ئاللاھ ئىستېمال قىلىشنى چەكلىگەن بۇ ھاراقتىن شىپالىق تىلەش نا مۇناسىپ ئىشتۇر، گەرچە ھاراق ئۇنىڭ كېسىلىگە مەنپەئەت قىلسىمۇ لېكىن ئۇ ناچارلىقى سەۋەبىدىن، ئۇنىڭ يۈرىكىدە ھېلىقى كېسەلدىنمۇ ئېغىر بىر كېسەلنى قالدۇرىدۇ... ھاراق بىلەن ئۆزىنى ئەملىگەن كىشى تەن كېسىلىنى يوقىتىمەن دەپ قەلب (روھ) كېسىلىگە دۇچار بولىدۇ.

2 ـ هاراقنىڭ هارام قىلىنىشى ھەرخىل چارىلەر بىلەن ئۇنىڭدىن يىراق تۇرىشىمىزنى تەقەززا قىلىدۇ، ئۇنى دورا قىلىپ ئىشلىتىشىمىز، كىشىلەرنى هاراققا ئىلھاملاندۇرۇش ياكى قىزىقتۇرۇش بولىدۇ، بۇ شەرىئەتنىڭ مەقسىتىگە خىلاپ.

3 ـ هاراق ـ كېسەللىك. بۇنى شەرىئەت ساھىبى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) شۇنداق دېگەن. ئۇ ھەرگىزمۇ دورا ئەمەس!

4 ـ هاراق ئادەم تەبىئىتى ۋە روھقا ناچار سۈپەتلەرنى يۇقتۇرىدۇ، چۈنكى ئادەم تەبىئىتى دورا خارەكتېرىدىن ئۈبدانلا تەسىرلىنىدۇ، دورىنىڭ خارەكتېرى ناچار بولسا، ئۇ تەبىئەتكە ناچار سۈپەتلەرنى يۇقتۇرىدۇ، هاراق ئۆزى پۈتۈنلەي ناچار تۇرسا!

شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ بەندىلىرىگە ناچار بولغان يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەكلەرنى (ئۇ نەرسىلەرنىڭ ناچارلىقىدىن) هارام قىلدى.

5 ـ هاراق بىلەن داۋالىنىشقا رۇخسەت قىلىش ـ (بولۇپمۇ كۆڭۈل ئۇنىڭغا مايىل بولسا) هاراقنى شەھۋەت ۋە لەززەت ئۈچۈن ئىشلىتىشكە باھانە ـ سەۋەبتۇر. بولۇپمۇ نەپسى ئۇنى (هاراقنى) ئۆزىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، كېسەللىرىنى ساقايتىدۇ، شىپانى قولغا كەلتۈرىدۇ دەپ قارىسا، ئۇ هاراق ئۇنىڭغا ئەڭ سۆيۈملۈك تۇيۇلىدۇ، شەرىئەت ئۇنى ھەر ۋاستىلەر بىلەن ئىستېمال قىلىشنىڭ باھانە ـ سەۋەبلىرىنى توستى! ئۇنى ئىستېمال قىلىشقا باھانە ـ سەۋەبكە يول ئېچىش بىلەن باھانە ـ سەۋەبلەرنى توسۇش بىر ـ بىرىگە قارمۇقارشى ئىشتۇر.

6 ـ هاراق نامىلىق بۇ هارام دورا ـ ئەسلى سېپى ئۆزىدىن كېسەللىكتۇر، ئۇنىڭدا ئۇنىڭدىن ئۈمىد قىلىدىغان شىپا ئەسلا يوق، ئاللاھ بىزگە ئۇنىڭدا زەررىچە شىپالىق بەرمىگەن، پۈتۈن گۇناھلارنىڭ ئانىسى هاراق ھەققىدە توختىلىپ باقايلى: تىۋىپلارنىڭ نەزىرىدە ئەقىلنىڭ مەركىزى دەپ قارىلىدىغان مىڭىگە هاراق ئىنتايىن زىيانلىقتۇر. بۇقرات جىددىي خارەكتېرلىك كېسەللەر ھەققىدە سۆزلەۋېتىپ مۇنداق دەيدۇ: هاراقنىڭ باشقا (مىڭىگە) زىيىنى بەك چوڭقۇردۇر، چۈنكى هاراق ئاشقازانغا كىرىپلا باشقا ئۆرلەشكە ئالدىرايدۇ، ئۇ ئۆرلىسە ئۇنىڭ بىلەن خىلتلارمۇ باشقا ئۆرلەيدۇ، شۇڭا

ئۆ زېھنىگە ئىنتايىن زىيانلىق...

«ئەلكامىل» نىڭ ئاپتورى مۇنداق دېدى: ھاراقنىڭ خۇسۇسىيىتى مىڭە ۋە نېرۋىلارنى زىيانلاشتۇر.

ھاراقتىن باشقا ھارام دورىلار ئىككى خىل؛ بىرى ـ كىيسەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ، بىراق ئادەم تەبىئىتى كېسەلگە قارشى تۇرۇشتا ئۇنىڭغا ياردەم قىلمايدۇ، مەسىلەن: زەھەر، يىلان گۆشى دېگەندەك مەينەت نەرسىلەر... ئۇلار بەدەنگە ئېغىر يۈك بولۇپ تەبىئەتنى چارچىتىدۇ، بۇ چاغدا ئۇ دورا ئەمەس كېسەللىك بولىدۇ.

يەنە بىرى ـ مەنپەئەت قىلمايدۇ، ھاملدار ئايال ئىستېمال قىلىدىغان ئىچىملىكلەرگە ئوخشاش. زىيىنى پايدىسىدىن كۆپ، ئەقىل ئۇنىڭ ھاراملىقىغا ھۆكۈم قىلىدۇ، بۇ ئىشلاردا ئەقىل ۋە تەبىئەت شەرىئەت بىلەن بىردەكتۇر.

بۇ يەردە ھارام نەرسىلەرنىڭ شىپا بولماسلىقىدا مۇنداق بىر سىر بار: دورا بىلەن شىپا تېپىشنىڭ شەرتى ـ ئۇ دورىنىڭ مەنپەئەت قىلىدىغانلىقىغا ئىشىنىپ، چىن ئېتىقاد بىلەن ئىستېمال قىلىشتۇر. شۇڭلاشقا ئاللاھنىڭ شۇ دورىدا قىلغان شىپالىق بەرىكىتى بىلەن كېسەل شىپا تاپىدۇ. بۇ يەردە مەنپەئەت قىلغۇچى نەرسە ـ بەرىكەت! نەرسىلەرنىڭ ئەڭ مەنپەئەتلىكى ـ ئۇنىڭ ئەڭ بەرىكەتلىكىدۇر، شۇڭا بەرىكەتلىك ئادەم قايەرگىلا بارسا مەنپەئەتلىك بولىدۇ.

ھەممىگە مەلۇم: مۇسۇلمانلارنىڭ ھاراقنى ئىچىشنى ھارام دەپ ئېتىقاد قىلىشى ئەمەلىيەتتە ئۇ (ھاراق) ئۇنىڭ (كېسەلنىڭ) دورىغا بولغان بەرىكەت ۋە مەنپەئەت ئىشەنچىسى ھەمدە تەبىئىتىنىڭ قوبۇل قىلىشى... قاتارلىق ئېتىقادى ئامىللىرىغا توسقۇنلۇق قىلىدۇ، بولۇپمۇ بەندىنىڭ ئىمانى كۈچەيگەنسېرى ھارام نەرسىنى تېخىمۇ يامان كۆرىدۇ ۋە پاسسىپ ئېتىقادتا بولىدۇ، تەبىئىتىمۇ ئۇنى يامان كۆرىدۇ، مۇشۇ ھالەتتە ئۇنى دوراپ ئىستېمال قىلسا كېسەللىك بولىدۇ، ئەمما ئۇنىڭغا مۇھەببەت بىلەن قارىسا شىپا بولۇشى مۇمكىنمۇ؟ بۇ ئىمان بىلەن زىت بىر ئىشتۇر، مۆئمىن ئادەم ئۇنى ھەرگىزمۇ ئىستېمال قىلمايدۇ!

## باش ۋە بەدەندىكى پىتلارنى يوقىتىش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: كەئب ئىبنى ئۇجرە مۇنداق دېگەن: بېشىمدا بىر ئەزىيەت بار ئىدى، مېنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كۆتۈرۈپ ئەكىلىشتى، پىتلار يۈزۈمگە چۈشۈپ تۇراتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سېنى بۇ ھالدا كۆرەرمەن دەپ ئويلىمىغان» دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بېشىنى چۈشۈرۈشكە ۋە ئالتە مىسكىنگە تاماق بېرىش يا قوي زەبھى (ئۆلتۈرۈش) قىلىش ۋە ياكى ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشقا بۇيرىدى. (چۈنكى ئۇ ئېھرامدا ئىدى) [بۇخارى 10/4، مۇسلىم 1201]

پىت باش ۋە باشقا ئەزالاردا ئىككى نەرسىدىن پەيدا بولىدۇ: بىرى - بەدەن ئىچىدىن، يەنە بىرى - بەدەن سىرتىدىن. بەدەن سىرتىدىكىسى: تەندىكى مۇرەككەپ كىر، ئىچىدىكىسى: چىرىگەن ناچار خىلتنى تەبىئەت گۆش بىلەن تېرە ئارلىغىغا سىقىپ چىقىرىدۇ، ئۇ تەر تۆشۈكچىلىرىدىن چىققاندىن كېيىن، تېرە قان خارەكتېرلىك ھۆللۈك سەۋەبىدىن چىرىيدۇ ۋە پىت پەيدا بولىدۇ، كۆپ ھاللاردا كېسەل ھالەتتە ياكى كېسەلدىن ساقايغاندىن كېيىن بەدەننىڭ مەينەت بولۇپ كىرلىششىدىن پەيدا بولىدۇ، باللارنىڭ بېشىدا كۆپ بولۇشى ئۇلاردا ھۆللۈكنىڭ كۆپ بولۇشى ۋە پىت پەيدا بولىدىغان سەۋەبلەرنى كەلتۈرۈپ تۇرۇشىدا. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەئفەر ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ چېچىنى چۈشۈرۈۋەتكەن... بۇنىڭ ئەڭ ياخشى داۋاسى: تەر تۆشۈكچىلەردىن ھۆر چىقىپ كېتىشى ئۈچۈن چاچنى چۈشۈرۈۋېتىش، بۇنىڭ بىلەن ناچار ھۆرلار سىرتقا چىقىپ خىلىت ماددىلىرى ئاجىزلىشىدۇ، چاچ چۈشۈرۈلگەندىن كېيىن پىت ئۆلتۈرىدىغان ۋە پەيدا بولۇشنى چەكلەيدىغان دورىلار بىلەن باشنى ياغ (ماي) لىۋېتىش لازىم.

باشنى چۈشۈرۈش ئۈچ خىل بولىدۇ.

1 - ھەج ۋە ئۆمرە ئۈچۈن باش چۈشۈرۈش.

2 - چاچنى ئاللاھنىڭ غەيرىگە چوقۇنۇپ چۈشۈرۈش.

# 2 . قىسىم

## روھى ۋە ئىلاھى دورىلار بىلەن داۋالاش ياكى ئۇنىڭغا تەبىئى دورىلارنى

## قوشۇپ داۋالاش ھەققىدە

### كۆز تېگىش كېسىلىنى داۋالاش

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئابدۇللاھ ئىبنى ئاbbاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «كۆز تېگىش ھەقتۇر، ئەگەر تەقدىرنىڭ ئالدىغا بىرەر نەرسە ئۆتەلىسە ئىدى ـ چوقۇم كۆز تېگىش ئالدىغا ئۆتتۇۋالاتتى». [5678 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەھەر، كۆز تېگىش ۋە بېقىندىكى جاراھەت كېسەللىرىگە دەم سېلىشقا رۇخسەت قىلدى. [5666 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۆز تېگىش ھەقتۇر». [بۇخارى 5740 ـ، مۇسلىم 5665 ـ ھەدىسلىرى]

‹ئەبۇ داۋۇد› تا ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: كۆزلۈك ئادەم تاھارەت ئېلىشقا بۇيرۇلاتتى، كۆز تەككەن ئادەم ئۇنىڭ تاھارەت ئالغان سۈيىدە يۇيۇناتتى. [3880 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆز تەككەنگە دەم سېلىشىمىزنى بۇيرىغان. [ بۇخارى 5738 ـ، مۇسلىم 5784 ـ ھەدىسلىرى]

‹تىرمىزى› دا ئەسما بىنتى ئۇمەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق

دېگەن: ئى پەيغەمبەر! جەئفەر ئائىلىسىگە كۆز تەگدى، ئۇلارغا دەم سالساق بولامدۇ؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھەئە! ئەگەر تەقدىرنىڭ ئالدىغا ئۆتەلەيدىغان نەرسە بولسا ئىدى - كۆز تېگىش ئالدىغا ئۆتەتتى دېگەن». [2059 - ھەدىس]

‹مۇۋەتتا› دا مۇنداق بايان بار: ئامىر ئىبنى رەبىئە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سەھل ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يۇيۇنۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ: ئاللاھ بىلەن قەسەمكى مەن بۇگۈنكىدەك بۇنداق قازناقتىكى قىزنىڭ تېرىسىنى كۆرمىگەن دېدى، (سەھلىنىڭ تېرىسى ئاق ئىدى) سەھل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شۇ يەردىلا ھۇشىدىن كەتتى، ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئاچچىقلاندى ۋە نېمە ئۈچۈن ئۆز قېرىندىشىڭلارنى ئۆلتۈرىسىلەر؟ ئۇنىڭغا بەرىكەت بىلەن دۇئا قىلساڭ بولمامدۇ؟ ئۇنىڭ ئۈچۈن يۇيۇن! دېدى، ئامىر يۈزىنى، ئىككى قولىنى، جەينەكلىرىنى، ئۇششۇقلىرىنى، پۇتلىرىنى، ئىشتىنىنىڭ ئىچىنى بىر قاچىغا يۇيۇپ بەردى، ئاندىن بۇ سۇ سەھلگە چېچىلدى، ھوشىغا كېلىپ كىشىلەر بىلەن بىرگە قايتتى، يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئامىرغا: تاھارەت ئال دېدى، ئۇ سەھل ئۈچۈن تاھارەت ئالدى. [1796 - ھەدىس]

‹مۇۋەتتا› دا يەنە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: كۆز تېگىش ھەقتۇر، ئەگەر تەقدىرنىڭ ئالدىغا ئۆتىدىغان بىر نەرسە بولسا، ئۇ چوقۇم كۆز تېگىش بولاتتى، ئەگەر يۇيۇنۇشىڭلار تەلەپ قىلىنسا، يۇيۇنۇپ بېرىڭلار.

ئىمام زوھرىي مۇنداق دېگەن: كۆزلۈك ئادەم (باشقىلارغا كۆزى تېگىدىغان ئادەم) بىر قاچىغا سۇ ئەكىلىپ، ئالقىنىنى شۇ سۇغا چىلايدۇ ۋە شۇ سۇدا ئاغزىنى چايقايدۇ ۋە ئۇنى شۇ قاچىغا ياندۇرىدۇ، يۈزىنىمۇ شۇ قاچىدا يۇيىدۇ، ئاندىن سول قولىنى چىلايدۇ، ئاندىن ئوڭ تىزىغا سۇ چاچىدۇ، ئاندىن ئوڭ قولىنى چىلايدۇ، سول تىزىغا سۇ چاچىدۇ، ئاندىن ئىچتىنىنى يۇيىدۇ (ئۇ سۇلارنىڭ ھەممىسى قاچىغا چۈشۈشى كېرەك)، قاچىنى يەرگە قويۇشقا بولمايدۇ، ئاندىن ئۇ سۇنى كۆز تەككەن ئادەم بېشىغا ئارقا تەرىپىدىن بىر قېتىمدىلا قۇيۇلىدۇ.

كۆز تېگىش ئىككى خىل بولىدۇ: بىرى ئىنسانىنىڭ كۆزى تېگىش، يەنە بىرى جىنىنىڭ كۆزى تېگىش. ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيىدە بىر قىزچاقنى كۆردى، ئۇنىڭ يۈزىدە جاراھەت بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنىڭغا دەم سېلىپ قويۇڭلار، ئۇنىڭغا جىنىنىڭ كۆزى تېگىپتۇ» دېدى. [مۇسلىم **5689** ـ ھەدىس]

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۆز ئادەمنى قەبرىگە، تۆگىنى قازانغا كىرگۈزىۋېتىدۇ». [ئەبۇ نۇئەيم **90/7** ـ ھەدىس]

ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىنلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ۋە ئىنسانلارنىڭ كۆزى تېگىشىدىن پاناھ تەلەپ قىلاتتى. [تىرمىزى **2058** ـ ھەدىس]

ئەقىل ـ ئىدراكتىن نېسىۋىسى ئاز بىر گۇرۇھ كىشىلەر كۆز تېگىدىغان ئىشنى ئىنكار قىلدى ۋە: بۇ ھەقىقەتتە يوق قۇرۇق ۋەھىمە دېدى. بۇلارنىڭ قەلب كۆزى ئېتىلىپ قالغان نادان ئادەملەر بولۇپ، روھ ۋە نەپس ۋە ئۇنىڭ سۈپەتلىرى، ھەرىكەتلىرى ۋە تەسىرلىرى ھەققىدە ھېچقانداق مەلۇماتى يوق، قارا قورساق ئادەملەردۇر.

قايسى مىللەت ۋە قايسى دىندىن بولۇشىدىن قەتئىي نەزەر، مىللەتلەرنىڭ ئاقىللىرى گەرچە كۆز تېگىشنىڭ سەۋەبى ۋە تەسىر قىلىش شەكلى ھەققىدە تالاش ـ تارتىش قىلسىمۇ، كۆز تېگىش ئىشنى ئىنكار قىلمايدۇ.

بەزىلەر مۇنداق دېدى: كۆزلۈك ئادەم ئۆزىنى ناچار خارەكتېر بىلەن خارەكتېرلەندۈرسە، ئۇنىڭ كۆزىدىن زەھەرلىك قۇۋۋەت چىقىپ، كۆز تەككۈچىگە تاقىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن كۆز تەككۈچى زىيانلىنىدۇ. ئۇلار مۇنداق دېيىشتى: بۇنى ھېچكىم ئىنكار قىلمايدۇ، خۇددى زەھەرلىك يىلاننىڭ زەھەرسىمان قۇۋۋەت چىقىرىدىغىنىغا ھېچكىم ئىنكار قىلمىغاندەك. بىر تۈرلۈك يىلان بولۇپ ئادەمگە ئۇنىڭ كۆزى چۈشسە، ئادەم ھالاك بولىدۇ، بۇ مەشھۇر ئىشتۇر.

يەنە بەزىلەر مۇنداق دېدى: بەزى ئادەملەرنىڭ كۆزىدىن كۆز

بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان يۇمشاق ماددىنىڭ تارىلىشىنى يىراق سانىغىلى بولمايدۇ، بەلكىم ئۇ كۆز تەككۈچىنىڭ تەر تۈشۈكچىللىرىدىن بەدەنگە كىرىپ زىيان سالسا كېرەك.

يەنە بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ: خالىغان زىيانلىق نەرسىلەرنى يارىتىش ئاللاھنىڭ ئادىتىدۇر، كۆزلۈك ئادەم بىلەن كۆز تەككەن ئادەمنىڭ كۆزى ئۇچراشسىلا، ھېچقانداق قۇۋۋەت، سەۋەب ۋە ياكى تەسىر... دېگەنلەر بولماستىنلا، كۆز تېگىشى مۇمكىن. بۇ مەزھەب دۇنيادىكى سەۋەب، قۇۋۋەت، تەسىرلەرنى ئىنكار قىلغۇچىلاردۇر. ھەممىگە مەلۇمكى ئاللاھ تائالا جىسىملاردا ۋە روھلاردا ھەرخىل كۈچ - قۇۋۋەت ۋە تەبىئەتلەرنى ياراتتى، ئۇنىڭ كۆپلىرىدە ئاللاھدە تەسىرچانلىقنى ئىگە خارەكتېر ۋە خۇسۇسىيەتلەرنى قىلدى، ئاقىل ئادەم روھلارنىڭ بەدەندىكى تەسىرىنى ئىنكار قىلمايدۇ، بۇ ئەمەلىيەتتىن ئۆتكەن ئېنىق ئىش، قارىماسەن! قانداقسىگە خىجىل بولغۇدەك بىر ئادەمنى كۆرگەندە، يۈزى قاتتىق قىزىرىدۇ، قورقىدىغان ئادەمنى كۆرسە ساغىرىدۇ؟ كىشىلەر قاراپ قويسا ئاغرىپ، ماغدۇرسىزلىنىپ كېتىدىغان ئادەملەرنى كۆپ كۆرگەن... بۇلارنىڭ ھەممىسى روھلارنىڭ تەسىرى ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن روھلارنىڭ كۆز بىلەن باغلىنىشىنىڭ كۈچلۈكلىكىدىن شۇنداق بولىدۇ، ئادەتتە «كۆز تەگدى» دەپ شۇ خىل ھالەتنى كۆزگە نىسبەت بېرىلىدۇ. ئەمما ھەقىقىي تەسىر روھنىڭ تەسىرىدۇر، روھلارنىڭ تەبىئەتلىرى، كۈچ - قۇۋۋەتلىرى، خارەكتېرلىرى، خۇسۇسىيەتلىرى ئوخشاشمايدۇ، ھەسەتخورنىڭ روھى ھەسەت قىلىنغۇچىغا ئوچۇق ئەزىيەت بېرەلەيدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا پەيغەمبىرىنى ھەسەتخورنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تەلەپ قىلىشقا بۇيرىدى.

ھەسەتخورنىڭ ھەسەت قىلىنغۇچىغا قىلىدىغان ئەزىيىتىنىڭ تەسىرىنى پەقەت ئىنسانلىق ھەقىقىتىدىن چىقىپ كەتكەن ئادەملا ئىنكار قىلىدۇ. ئۇ كۆز تېگىشنىڭ ئەسلى - ئاساسىدۇر. ھەسەتخور ناچار نەپسى، ناچار خارەكتېر بىلەن خارەكتېرلىنىدۇ، ئاندىن ھەسەت قىلىنغۇچىغا ئۇچرايدۇ، ھېلىقى خۇسۇسىيەت تەسىر قىلىدۇ، بۇ زەھەرلىك يىلاننىڭ ئىشلىرىغا تازا ئوخشايدۇ، زەھەرلىك يىلاندىكى يوشۇرۇن زەھەر كۈچلۈكتۇر، ئۇ دۈشمەنگە ئۇچراپ قالسا، غەزەپلىك

قۇۋۋىتى تارىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ ۋۇجۇدىدا ئەزىيەت بېرىدىغان ناچار خارەكتېر شەكىللىنىدۇ، ھەتتا بەزى يىلانلارنىڭ شۇ خىل خارەكتېرى كۈچلىنىپ، قورساقتىكى ھامىلىنى چۈشۈرۈۋەتكۈدەك تەسىر قىلىدۇ، بەزىلىرىنىڭ كۆزىنى كور قىلىۋېتىدۇ، شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «قۇيرۇقسىز يىلان ۋە ئۈستىدە ئىككى تال سىزىقى بار يىلان ھەققىدە: ئۇلار كۆزنى قارغۇ قىلىدۇ، ھامىلىنى چۈشۈرۈۋېتىدۇ» دېگەن [مۇسلىم **5664** ـ ھەدىس]، ئۇ يىلانلارنىڭ بەزىلىرىنىڭ خارەكتېرى ئادەمنى كۆرۈش بىلەنلا، ئۇ ئادەمگە يېقىنلاشماي تۇرۇپلا تەسىر قىلىدۇ، بۇ يىلاندىكى نەپسىنىڭ ناھايىتمۇ ناچارلىقى ۋە تەسىر قىلغۇچى ناچار خارەكتېرىنىڭ قاتتىقلىقىدىندۇر.

قارشى تەرەپكە تەسىر قىلىش جىسمانىي تېگىشىش (ئۇچرىشىش) قا مۇناسىۋەتسىز، مۇناسىۋەتلىك دېگۈچىلەر تەبىئەت ۋە شەرىئەتنى بىلىشى تولىمۇ ئاز بىلىمسىزلەردۇر، بەلكى تەسىر قىلىش ـ گاھىدا جىسمانىي تېگىشىش بىلەن، گاھىدا ئۇچرىشىش بىلەن، گاھىدا كۆرۈشۈش بىلەن، گاھىدا روھنىڭ تەسىرلەنگۈچى تەرەپكە يۈزلىنىشى بىلەن، گاھىدا دۇئا، دەم سېلىش... لار بىلەن، گاھىدا بولسا ۋەھىمە ـ خىيال بىلەنمۇ بولىدۇ. كۆزلۈك ئادەمنىڭ تەسىرى كۆرۈشكە مۇناسىۋەتسىزدۇر. گاھىدا كۆزلۈك ئادەم ئەما بولۇشىمۇ مۇمكىن، ئۇنىڭغا بىرەر نەرسە سۈپەتلەپ بېرىلسە، ئۇنىڭ نەپسى شۇ نەرسىگە تەسىر قىلىدۇ، گەرچە ئۇ ئەما بونى كۆرمىسىمۇ. كۆپ ھاللاردا كۆزلۈك ئادەملەر كۆز تەككۈچىلەرنى كۆرمەيدۇ، سۈپەتلەش سەۋەبىدىن تەسىر قىلىدۇ، ئاللاھ پەيغەمبىرىگە مۇنداق دېدى: ﴿كاپىرلار قۇرئاننى ئاڭلىغان چاغلىرىدا (ساڭا بولغان دۈشمەنلىكنىڭ قاتتىقلىقىدىن ياماان) كۆزلىرى بىلەن سېنى يىقىتىۋېتىشكە تاس قالىدۇ﴾ [سۈرە ‹قەلەم› **51** ـ ئايەت] ﴿مەخلۇقاتنىڭ شەررىدىن، قاراڭغۇلۇقى بىلەن كىرگەن كېچىنىڭ شەررىدىن، تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن، ھەسەتخورنىڭ ھەسەت قىلغان چاغدىكى شەررىدىن سۈبھىنىڭ پەرۋەردىگارى (ئاللاھ) غا سىغىنىپ پاناھ تىلەيمەن، دېگىن﴾ [سۈرە ‹فەلەق›] ھەرقانداق كۆزلۈك ئادەم ھەسەتخوردۇر. ئەمما ھەرقانداق ھەسەتخور كۆزلۈك ئەمەس. ھەسەتخور كۆزلۈك ئادەمگە قارىغاندا

ئومۇمىيلىققا ئىگە بولغاچقا، ھەسەتخوردىن پانا تىلەش كۆزلۈك ئادەمدىن پانا تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ھەسەت ـ ھەسەت قىلغۇچى ۋە كۆزلۈك ئادەمنىڭ كۆزىدىن ھەسەت قىلىنغۇچى ۋە كۆز تەككەن ئادەمگە قارىتىپ ئېتىلغان ئوق بولۇپ، گاھىدا نىشانغا توغرا تەگسە گاھىدا خاتالىشىدۇ، ئەگەر نىشانلانغان ئادەمنىڭ قالقىنى بولمىسا، ئوق چۇقۇم جايىغا تېگىدۇ (تەسىر قىلىدۇ)، ئەگەر نىشانلانغۇچى قالقانلىق ۋە قورالىلىق بولسا ئوق تەگمەيدۇ (تەسىر قىلالمايدۇ)، ھەتتا ئوق ئارقىغا يېنىپ، ئوق ئاتقۇچىنى تالاپەتكە ئۇچرىتىشى مۇمكىن، كۆز تېگىش ـ ھېسسى ئوق ئاتقان بىلەن ئوخشاش، كۆز تېگىش ـ ئەسلىدە كۆزلۈك ئادەم بىرەر نەرسىگە قىزىقسا ۋە ھەيران قالسا، ئۇنىڭ نەپسىگە ناچار خارەكتېر ئەگىشىدۇ، ئۇ ناچار خارەكتېر كۆز تەككۈچىگە قاراپ ئۆز زەھىرىنىڭ تارقىلىشىغا ياردەم بېرىشىدىن پەيدا بولىدۇ.

كۆزلۈك ئادەم گاھىدا مەقسەتلىك كۆز تەككۈزىدۇ، گاھىدا ئۆز ئىرادىسىگە خىلاپ كۆز تەككۈزىدۇ، بۇ خىل ئىنسان ئەڭ ناچار ئىنساندۇر، بەزى ئۆلىمالار شۇنداق قارايدۇ: ئەگەر ئەشۇنداق (كۆزلۈك) ئادەم بايقالسا، مەسئۇل كىشىلەر ئۇنى قاماپ قويۇش كېرەك ۋە ئۆلۈپ كەتكۈچە ئۇنىڭ نەپىقىسىنى بېرىشى كېرەك، مانا بۇ ئەڭ توغرا چارە.

******

يۇقىرىقى بايانلاردىكى مەقسەت كۆز تېگىش دېگەن مۇشۇ كېسەلگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتمىسى بويىچە داۋالاش ئېلىپ بېرىشتۇر، بۇ بىر قانچە تۈرلۈك بولىدۇ.

سەھل ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن بىر ئېقىندىكى سەلگە سۇغا چۈشتۈم، چىقىپلا بەزگەك بولۇپ قالدىم، بۇ خەۋەر پەيغەمبىرىمگە يەتكەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەبۇ سابىتقا دەڭلار، سەھلگە دەم سېلىپ ئۇقۇپ قويسۇن دەپتۇ، ئۇ ئادەم كەلگەندە مەن: بۇ كېسەلگە دەم سالسا بولامدۇ؟ دەپ سورىسام، ئۇ كىشى: پەقەت كۆز تەككەنگە، زەھەرگە ۋە بىر نەرسە چېقىۋالغانغىلا دەم سېلىنىدۇ، دېدى. [ئەبۇ داۋۇد 3888 ـ ھەدىس]

دەم سېلىش كۆپىراق سۈرە ‹فاتىھە› ۋە ‹ئايەتۇلكۇرسى› ۋە يەنە

سۈرە ‹فەلەق› ۋە سۈرە ‹ناس› لارنى ئوقۇش بىلەن بولىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەم سالغاندا ئوقۇغانلىرى مۇنداق:

1 ـ ”ئاللاھنىڭ نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا سىغىنىپ، ئۇ ياراتقان بارلىق يامانلىقلاردىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن“.

2 ـ ”ئاللاھنىڭ نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا سىغىنىپ، ھەرقانداق شەيتان ۋە زىيانداشلاردىن، مالامەتچى كۆزلەردىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن“.

3 ـ ”ئاللاھنىڭ ياخشىلارمۇ، يامانلارمۇ چېكىدىن ئاشالمايدىغان، نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا سىغىنىپ، بارلىق يارالمىش نەرسىلەرنىڭ يامانلىقلىرىدىن، ئاسماندىن چۈشىدىغان يامانلىقلاردىن، ئاسمانغا ئۆرلەيدىغان يامانلىقلاردىن، زېمىندا پەيدا بولغان يامانلىقلاردىن، زېمىندىن چىقىدىغان يامانلىقلاردىن، كېچە ـ كۈندۈزنىڭ يامانلىقلىرىدىن، كېچىنىڭ ياخشىلىق ئېلىپ كەلمەيدىغان يامانلىقلىرىدىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن. ئى مېھرىبان ئاللاھ!“

4 ـ ”ئاللاھنىڭ نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا سىغىنىپ، ئاللاھنىڭ غەزىپىدىن، بەندىلەرنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن ۋە شەيتانلارنىڭ ماڭا ھەمرا بولۇپ قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن“.

5 ـ ”ئى ئاللاھ! سېنىڭ ساخاۋەتلىك يۈزۈڭگە، نۇقسانسىز كالامىڭ قۇرئانغا سىغىنىپ، ئىلكىڭدىكى بارلىق يامانلىقلاردىن پاناھ تەلەپ قىلىمىز... ئى ئاللاھ! سەن گۇناھلاردىن، قەرزدارلىقتىن خالاس قىلغۇچىدۇرسەن. ئى ئاللاھ! ئەسكەرلىرىڭ مەغلۇپ بولماس، ۋەدەڭ چوقۇم ئەمەلگە ئاشقۇچىدۇر، سەن پاك ـ مۇنەززەھ، بارلىق ھەمدۇ ـ سانا ساڭا مەنسۇبتۇر“.

6 ـ ”ھەممىدىن بۈيۈك زاتنىڭ يۈزىگە، ئۇنىڭ ياخشىلارمۇ، يامانلارمۇ چېكىدىن ئاشالمايدىغان، نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا، ئۇنىڭ مەن بىلىدىغان ۋە بىلمەيدىغان بارلىق چىرايلىق ئىسىملىرىغا سىغىنىپ، بارلىق يارالمىش نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن، مەن بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان بارلىق يامانلىقلاردىن، ئىلكىڭدىكى بارلىق

يامانلىقلاردىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن. پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن توغرا يول ئۈستىدەدۇر».

7 ـ «ئى ئاللاھ! سەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمسەن! سەن يېگانىسەن، ساڭىلا تەۋەككۇل قىلدىم، سەن بۈيۈك ئەرشنىڭ ئىگىسى، ئاللاھ خالىغىنى بولىدۇ، خالىمىسا بولمايدۇ، ئاللاھنىڭ مەددىتى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ، ئاللاھقا يۆلىنىشدىن باشقا ھېچقانداق ئامالىمىز يوق، مەن بىلىمەن ـ ئاللاھ ھەممىگە قادىردۇر، بىلىمى ھەممە نەرسىنى ئىھاتە قىلغاندۇر، ھەممە نەرسىنىڭ سانىنى بىلگۈچىدۇر، ئى ئاللاھ! ساڭا سىغىنىپ، نەپسىمنىڭ شەررىدىن، شەيتاننىڭ شەررىدىن، ئۇنىڭغا شېرىك بولۇپ قېلىشىدىن، ئىلىكىڭدىكى بارلىق جانىۋارلارنىڭ شەررىدىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن. پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن توغرا يول ئۈستىدەدۇر».

8 ـ «مېنىڭ ئىلاھىم ۋە ھەممىنىڭ ئىلاھى، يېگانە ھالدا ئىبادەتكە لايىق بولغان ئاللاھ بىلەن مۇداپىئەلىنىمەن، مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ۋە ھەممە نەرسىنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر، ئۆلمەيدىغان، تىرىك زاتقا تەۋەككۇل قىلدىم، ‹ئاللاھنىڭ مەددىتى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ، ئاللاھقا يۆلىنىشدىن باشقا ھېچقانداق ئامالىمىز يوق› دېگەن سۆز بىلەن ھەممە يامانلىقلارغا قارشى تۇردۇم، ئۇ مېنىڭ كۇپايەم، ئۇ نېمىدېگەن ياخشى كۇپايە ـ ھە؟ مەن بەندىلەردىن بىھاجەت، پەرۋەردىگارىم ماڭا كۇپايە، مەخلۇقلاردىن بىھاجەت، خالىق ماڭا كۇپايە، رىزىق بېرىلگۈچىدىن بىھاجەت، رىزىق بەرگۈچى كۇپايە، ماڭا كۇپايە بولىدىغان زات كۇپايە، ھەممە نەرسىنىڭ ئىگىسى بولغان زات كۇپايە، ئۇ پاناھىغا ئالىدۇ، پاناھلانمايدۇ، ھەممىگە ئاللاھ كۇپايە، چاقىرسا جاۋاب بېرىدۇ، ئاللاھتىن باشقا مەقسىتىمىز يوق، يېگانە ھالدا ئىبادەتكە لايىق بولغان ئاللاھلا كۇپايە، ئۇنىڭغىلا تەۋەككۇل قىلدىم، ئۇ بۈيۈك ئەرشنىڭ ئىگىسىدۇر».

بۇ دۇئالارنى تەجرىبە قىلغان كىشىلەر ئۇنىڭ مەنپەئەت قىلىش مىقدارىنى ۋە ئۇنىڭغا بولغان ئېھتىياجىنى ياخشى بىلىدۇ. بۇ دۇئالار كۆزلۈك ئادەمنىڭ تەسىرىنى توسايدۇ، ئەگەر تېگىپ بولغان بولسا قايتۇرىدۇ، بۇنداق توسۇش ۋە قايتۇرۇش شۇ دۇئالارنى ئوقۇغان

ئادەملەرنىڭ ئىمانى كۈچى ۋە تەبىيارلىق كۈچى، تەۋەككۇل كۈچى ۋە قەلبىنىڭ مۇستەھكەم تۇرۇش كۈچى... قاتارلىق بىر قانچە كۈچلەرگە باغلىق، ئۇ دۇئالار قورال، قوراللار ئىشلەتكۈچىگە باغلىق.

******

ئەگەر كۆزلۈك ئادەم كۆزىنىڭ باشقىلارغا تېگىشىدىن قورقسا، ئۇنىڭ يامانلىقىنى مۇنداق دەپ تۇسسۇن: ”ئى ئاللاھ ئۇنىڭغا (قارشى تەرەپكە) بەرىكەت بەرگىن!“. ئامىر ئىبنى رەبىئە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۆزى سەھل ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا تەككەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا (ئامىرغا): سۈھەيلگە بەرىكەت بىلەن دۇئا قىلساڭ بولمامدۇ؟ دېگەن.

كۆزلۈك ئادەم ئوقۇيدىغان يەنە بىر دۇئا: ”ئاللاھ خالىسا بولىدۇ، ئاللاھنىڭ مەدىتى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ، ئاللاھقا يۆلىنىشىدىن باشقا ھېچقانداق ئامالىمىز يوق“.

يەنە بىرى: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دەم سېلىپ ئوقۇغان دۇئاسى: ”ساڭا ئەزىيەت بېرىدىغان بارلىق نەرسىلەر، ھەر قانداق نەپسىنىڭ يامانلىقى ياكى ھەسەتخورنىڭ كۆزى ھەققىدە ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ساڭا دەم سالىمەن، ئاللاھ ساڭا شىپالىق بەرگەي، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ساڭا دەم سالىمەن“.

سەلەفلەردىن بەزىلەر مۇنداق دېگەن: قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى قاچىغا يېزىلىپ ئىچسۇن.

مۇجاھىد مۇنداق دېگەن: قۇرئان قاچىغا يېزىلىپ، يۇيۇلۇپ، ئۇ سۇنى كېسەلگە ئىچكۈزسە ھېچ ۋەقەسى يوق.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تۇغۇتى قىيىن بولغان بىر ئايالغا قۇرئاندىن ئىككى ئايەتنى قاچىغا يېزىپ ئىچۈرۈشنى بۇيرىغان.

ئىمام ئەييۇب مۇنداق دېگەن: ئىمام ئەبۇ قىلابەنىڭ قۇرئان ئايىتىنى قاچىغا يېزىپ، ئۇنى سۇدا چايقاپ كېسەل ئادەمگە ئىچكۈزگىنىنى كۆردۈم.

يەنە بىرى: كۆزلۈك ئادەمنىڭ قولتۇقى ۋە قولتۇق ئەتراپى ھەمدە بېقىنىنى يۇغۇزۇپ، كۆز تەككەن ئادەمنىڭ ئارقىسىدىن تۆيۈقسىزلا چېچىش.

بۇ خىل داۋالاشقا تۇۋپىلارنىڭ داۋالىشىمۇ يەتمەيدۇ، بۇ خىل داۋالاشتىن بۇنى ئىنكار قىلغان ئادەم، مەسخىرە قىلغان ئادەم، شەكلەنگەن ئادەم، ئىشەنمەي تەجرىبە قىلىپ باققان ئادەم... لەر مەنپەئەت ئالالمايدۇ.

ئادەم تەبىئىتىدە تۇۋپىلار بىلەلمەيدىغان خۇسۇسىيەتلەر بار بولۇپ، ئۇ خۇسۇسىيەتلەر تۇۋپىلارنىڭ قارىشىدا ئادەم تەبىئىتىنىڭ ئۆلچىمىدىن تاشقىرى ھەرىكەت قىلىدىغان خۇسۇسىيەتلەردۇر، ھەقىقىي تۇۋپىلار بۇ خۇسۇسىيەتلەرنى ئېتىراپ قىلىۋاتقان يەردە، چالا تۇۋپىلار، دىنسىز تۇۋپىلار يەنە نېمىنى ئىنكار قىلىشىدۇ؟ شۇنىڭ بىلەن بىرگە توغرا ئەقىل يەنە بۇخىل كۆزلۈك ئادەمنىڭ يۇيۇندۇرۇشىنىڭ رولىغا شاھىد بولىدۇ ۋە ئۇ يۇيۇنۇش بىلەن كۆز تېگىشىنىڭ مۇناسىۋىتىنى ئىقرار قىلىدۇ.

شۇنى بىلىش كېرەككى - يىلاننىڭ زەھرىنىڭ تەرياقى (زەھەر قايتۇرغۇچى دورا) يىلاننىڭ گۆشىدە بولىدۇ، ئاچچىقى بەك كەلگەن ئادەمنىڭ ئاچچىغىنى ياندۇرۇش ئۈسۈلى ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇپ، ئۇنى سىلاشتۇر، بۇ خۇددى بىر ئادەمنىڭ قولىدا بىر پارچە ئوت بولۇپ، ئۇنى ساڭا ئاتماقچى بولغاندا، ئوت شۇ ئادەمنىڭ قولىدىكى چاغدىلا، سۇ چېچىپ ئۆچۈرىۋالغانغا ئوخشاش بىر ئىش. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆزلۈك ئادەم بەرىكەت بىلەن دۇئا قىلىشقا بۇيرۇلدى، چۈنكى ئۇ دۇئا ئارقىلىق ناچار خارەكتېرنى يوقاتقىلى ۋە كۆز تەككۈچىگە ياخشىلىق قىلغىلى بولىدۇ، ھەرقانداق نەرسە ئەكس (زىتى) بىلەن داۋالىنىدۇ.

خۇلاسىلىغاندا: يۇقىرىدا بايان قىلىنغان جايلارنى يۇيۇش ئۇنىڭدىكى ئوت ھالىتىنى ئۆچۈرۈش ۋە ئەشۇ زەھەرنى قايتۇرۇش ئۈچۈندۇر.

بۇ ئەزالارنى يۇيۇشتا يەنە بىر ھېكمەت باركى - ئەڭ نېپىز جايلار ئارقىلىق ئەڭ تېز سۈرئەتتە يۇيۇنۇشنىڭ تەسىرىنى قەلبكە يەتكۈزۈشتۇر. ئوت شۇ سۇ بىلەن دەرھال ئۆچسە ۋە زەھەر قايتسا، كۆز

تەككۈچى دەرھال ساقىيىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن بۇ خۇددى زەھەرلىك ھايۋان ياكى ھاشارەت چىقىۋالغاندىن كېيىن ئۆلتۈرۈلسە چىقىلغۇچى بىراز يەڭگىللەپ، راھەت ھېس قىلىپ قالغاندەك بىر ئىش، چۈنكى يىلاننىڭ نەپسى ئۆزىنىڭ ئەزىيىتىنى چىقىۋالغاندىن كېيىنمۇ داۋاملاشتۇرىدۇ ۋە چىقىلغۇچىغا يەتكۈزۈپ تۇرىدۇ، چاققۇچىنى ئۆلتۈرسەك ئاغرىق يەڭگىللەيدۇ، بۇ ئەمەلى ئىش. بىر تەرەپتىن دۈشمىنى ئۆلگەنگە چىقىلغۇچى خۇشال بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن تەبىئەت ئەلەم (ئاغرىق) ئۈستىدىن غالىپ كېلىپ ئاغرىقنى يوقىتىدۇ، يىغىپ ئېيتقاندا: كۆزلۈك ئادەمنىڭ يۈيۈنىشى، شۇ ئادەمنىڭ ۋۇجۇدىدا پەيدا بولغان ئەشۇ يامان ھالەتنى يوقىتىدۇ.

بۇ يەردە مۇنداق بىر سوئال بار: كۆزلۈك ئادەمنىڭ يۈيۈنۈش سەۋەبىنى بىلدۇق، ئۇنداقتا ئۇ سۇنى كۆز تەككەن ئادەمگە چېچىشنىڭ كېسەل بىلەن نېمە ئالاقىسى؟

جاۋاب شۇكى: بۇ سۇنىڭ كېسەل بىلەن مۇھىم ئالاقىسى بار: كۆزلۈك ئادەمنىڭ ئوتلۇق خىلتىنى ئۆچۈرگەن، ئۇنىڭ ناچار خاراكتېرىنى يوقاتقان بۇ سۇ ـ كۆز تەسىر قىلغان ئورۇننىڭمۇ تەسىرىنى ئۆچۈرىدۇ. تېۋىپلار شۇنى تىلغا ئالدۇكى: قىزىتىلغان تۆمۈرنى ئۆچۈرگەن سۇنىڭ بىر نەچچە خىل دورىلىق رولى بار، كۆزلۈك ئادەمنىڭ ئوتلۇق خىلتىنى ئۆچۈرگەن سۇنىڭ كۆز تەككۈچىگە مۇناسىپ داۋا بولۇشىنى ئىنكار قىلىشقا بولمايدۇ.

خۇلاسىلىغاندا: ئادەم تەبىئىتىگە قاراپ ھۆكۈم قىلىدىغان تىبابەت ـ پەيغەمبەر تىبابىتىگە نىسبەتەن، ئۆزلىرىگە نىسبەتەن تۇرۇقىيە(؟) تىبابىتىگە ئوخشاشتۇر. ئۇلار بىلەن پەيغەمبەرلەر ئارىسىدا پەرق بەكلا چوڭ بولۇپ، بۇ پەرق ئۇلار بىلەن تۇرۇقىيە تىبابىتىدىكى پەرقتىنمۇ ئىنسان مىقدارىنى بىلەلمىگىدەك دەرىجىدە نەچچە ھەسسە چوڭ.

يۇقىرىدىكى تەپسىلاتلاردىن ھىكمەت بىلەن شەرىئەتنىڭ دوستلۇقىنى، بىر ـ بىرىگە قارمۇ ـ قارشى ئەمەسلىكىنى بىلىۋالدىڭىز. ئاللاھ خالىغان ئادەمنى توغرا يولغا باشلايدۇ، تەۋپىق ئىشىگىنى داۋاملىق چەككەن ئادەمگە ھەممە ئىشىگىنى ئېچىپ بېرىدۇ.

*****

كۆزلۈك ئادەمدىن ئېھتىيات قىلىش كېرەك. ئۇ بار يەردە چىرايلىق يەرلەرنى يېپىش كېرەك. ئىمام بەغەۋى ‹سۈننەتنى شەرھلەش› دېگەن كىتابىدا مۇنداق دېگەن: ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر چىرايلىق كىچىك بالىنى كۆرۈپ: كۆز تەگمەسلىك ئۈچۈن بۇ بالىنىڭ زىنىقىنى قارا بوياپ قويۇڭلار دېگەن.

*****

تەككەن كۆزنى قايتۇرىدىغان مۇنداق بىر چارە بار:

ئەبۇ ئابدۇللاھ ئەتتىياھى بىر سەپەردە كېتىۋاتاتتى، ئۇنىڭ ناھايىتى چاققان، يۇگۈرۈك بىر تۆگىسى بار ئىدى، ئۇنىڭ ھەمراھلىرى ئىچىدە كۆزلۈك بىر ئادەم بار ئىدى، بەزىلەر ئۇنىڭغا كۆز تەگمىسۇن، ئېھتىيات قىلغىن دېدى، ئۇ: كۆزلۈك ئادەم مېنىڭ ئىتىمنى ھېچنەرسە قىلالمايدۇ، دېدى. كۆزلۈك ئادەمگە بۇ خەۋەر يەتكەندىن كېيىن، ئەبۇ ئابدۇللاھ يوق چاغنى تېپىپ كەلدى ۋە تۆگىسىگە تىكىلىپ قارىدى، تۆگە يىقىلدى. ئەبۇ ئابدۇللاھ كېلىپ ئەھۋالنى ئۇققاندىن كېيىن ئۇ ئادەمنى تاپتى ۋە ئۇنىڭغا قاراپ مۇنداق دېدى: {ئاللاھنىڭ نامى بىلەن، قاتتىق كوتىرۇل قىلغۇچى، قۇرۇق تاش، ئوتلۇق يۇلتۇز، بۇ كۆزنى كۆزلۈك ئادەمنىڭ ئۆزىگە قايتۇردۇم، ئۇنىڭ ياخشى كۆرگەن ئادىمىگە قايتۇردۇم، ﴿سەن (ئاسمانلارغا) تەكرار قاراپ باقىنكى، بىرەر يۇچۇقنى كۆرەمسەن. ئاندىن سەن يەنە ئىككى قېتىم قارىغىن. كۆزۈڭ (ئاسمانلاردا بىرەر نۇقسانىنى تېپىشتىن) ئۈمىد ئۈزگەن ۋە تالغان ھالدا قايتىدۇ﴾ [سۈرە ‹مۇلك› 3 ـ 4 ـ ئايەتلەر]}. ئۇنىڭ ئىككىلا كۆز ئالمىسى پولتىيىپ چىقتى، تۆگە ھېچ ئىش بولمىغاندەك ئورنىدىن تۇردى.

## ھەرقانداق كېسەلگە ئىلاھى دەم سېلىپ داۋالاش

‹ئەبۇ داۋۇد›تا ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دېگەن: بىر ئادەم كېسەل بولۇپ قالسا ياكى بۇرادىرى كېسەل بولۇپ قالسا مۇنداق دېسۇن: {ئى ئاسماندىكى بىزنىڭ پەرۋەردىگارىمىز ـ ئاللاھ! ئىسمىڭ

مۇقەددەستۇر، رەھمىتىڭ ئاسماندا بولغاندەك، بۇيرۇقىڭ ئاسمان ـ زېمىندىدۇر، رەھمىتىڭنى زېمىندا قىلغىن، گۇناھلىرىمىزنى، خاتالىقلىرىمىزنى كەچۈرگىن، سەن ياخشىلارنىڭ پەرۋەردىگارىسەن، مۇشۇ كېسەلگە رەھمەتلىرىڭدىن بىر رەھمەت چۈشۈرگىن، شىپالىرىڭدىن بىر شىپا چۈشۈرگىن}، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ساقىيىدۇ. [3892 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كەلدى ۋە: ئى مۇھەممەد! كېسەل بولۇپ قالدىڭمۇ؟ دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەئە! دېۋېدى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام مۇنۇ دۇئانى ئوقىدى: {ساڭا ئەزىيەت بېرىدىغان بارلىق نەرسىلەر، ھەر قانداق نەپسىنىڭ يامانلىقى ياكى ھەسەتخورنىڭ كۆزى ھەققىدە ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ساڭا دەم سالىمەن، ئاللاھ ساڭا شىپالىق بەرگەي، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ساڭا دەم سالىمەن}. [مۇسلىم 5664 ـ ھەدىس]

ئۇنداقتا ‹پەقەت كۆز تېگىش، زەھەر ۋە (ھايۋان ياكى ھاشارەت) چېقىۋالغانلا دەم سېلىنىدۇ› دېگەن ھەدىسكە قانداق جاۋاب بېرىلىدۇ؟

جاۋاب شۇكى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزىدىن باشقا كېسەللەرگە دەم سېلىشقا بولمايدۇ دېگەن مەنا چىقمايدۇ، بەلكى بۇ ھەدىستە كۆز تېگىش... لارغا دەم سېلىش ئەڭ مەپئەتلىك دېمەكچى. بۇ مەناغا ھەدىسنىڭ سىياقى (ھالىتى) دالالەت قىلىدۇ، چۈنكى سەھل ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دەم سېلىش پايدا قىلامدۇ؟ دېگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: دەمنى پەقەت كۆز تەككەنگە ۋە زەھەر... لەرگە سالىمىز دېگەن.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: دەم پەقەت كۆز تەككەن، زەھەر، توختىمىغان قان ... لارغا سېلىنىدۇ. [ئەبۇ داۋۇد 3889 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆز تەككەنگە، زەھەرگە، بىقىنغا چىقىدىغان جاراھەتكە دەم سېلىشقا رۇخسەت قىلدى.

## بىر نەرسە چېقىۋالغان ئادەمگە ‹فاتىھە› ئوقۇپ دەم سېلىپ داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر جامائە ساھابىلىرى سەپەرگە چىقتى، ئۇلار ئەرەب رايونلىرىدىن بىر مەھەللىگە چۈشكۈن قىلدى، ئۇلار مەھەللىدىكى كىشىلەردىن ئۆزلىرىنى مېھمان قىلىشنى تەلەپ قىلدى، ئۇلار (مەھەللە ئادەملىرى) ئۇنىمىدى، شۇ ئارىدا مەھەللە باشلىقىنى يىلان ياكى چايان چېقىۋالدى، ئۇلار ھەرخىل چارە قىلىپ ئۇنىڭغا چارە تاپالمىدى، مەھەللىدىكى بەزىلەر: مەھەللىمىزگە كەلگەن ھېلىقى كىشىلەر (ساھابىلەرنى دېمەكچى) دىن سوراۋېتە قىلىپ باققان بولساق، ئۇلاردا تۇۋىپ بارمىكىن ... دېدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ساھابىلەر يېنىغا كېلىپ: ئى جامائە! مەھەللە بېشىنى يىلان ياكى چايان چېقىۋالدى، ھەرخىل چارە قىلىپ داۋالىيالمىدۇق، ئاراڭلاردا بىرەرىڭلار داۋالىيالامسىلەر؟ دېيىشتى، بەزى ساھابىلەر ھەئە! ئاللاھ بىلەن قەسەمكى مەن ئوقۇپ دەم سالىمەن، بىراق سىلەر بىزنى مېھمان قىلىشنى تەلەپ قىلساق ئۇنىمىدىڭلار، مەنمۇ ماڭا ھەق بەرمىسەڭلار ئوقۇپ دەم سېلىپ قويمايمەن، دېدى. ئۇلار بىر توپ قويغا (يەنە بىر رىۋايەتتە 30 قويغا) كېلىشتى، ئۇ ساھابى ئۇنىڭغا سۈرە ‹فاتىھە› نى ئوقۇپ دەم سالدى، ئۇ ساقىيىپ، ئوغلاقتەك روھلۇق بولۇپ كەتتى، ئۇنىڭدا ھېچقانداق بىر كېسەل ئالامىتى يوق، مېڭىپ كەتتى، شۇنىڭ بىلەن كېلىشكەن بويىچە ئۇلارنىڭ ھەققىنى بەردى، ساھابىلەر بۇنى بۆلۈشەيلى دېيىشىدى، ئوقۇپ دەم سالغان ساھابى: ئۇنداق قىلماڭلار! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا قايتىپ ئۇنىڭغا بۇ ئىشنى خەۋەر قىلايلى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەن بويىچە ئىش كۆرەيلى دېدى، ئۇلار مەدىنىگە كېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەھۋالنى بايان قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دەم سېلىشنى قانداق بىلدىڭ؟ توغرا قىلىپسىلەر! ئۆزئارا تەقسىم قىلىڭلار، ماڭىمۇ بىر ئۈلۈش ئايرىپ قويۇڭلار» دېدى. [بۇخارى 5749 ـ، مۇسلىم 5797 ـ ھەدىس]

‹ئىبنى ماجە› دە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ

رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەڭ ياخشى دورا قۇرئاندۇر». [3501 ـ ھەدىس]

ھەممىگە مەلۇمكى بەزى سۆزلەرنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيەتلىرى ۋە مەنپەئەتلىرى بولىدۇ، بۇ تەجرىبە قىلىنغان ئىش، ئادەملەرنىڭ گېپى شۇنداق خۇسۇسىيەت ۋە مەنپەئەتلەرگە ئىگە بولغان يەردە، پۈتكۈل كائىناتنىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھنىڭ سۆزىنىڭ تەسىرى ۋە مەنپەئەتلىرى قانچىلىك بولار...ھە؟ ئاللاھ ھەممە مەخلۇقاتلاردىن ئۈستۈن ۋە ئەۋزەل بولغاندەك، ئۇنىڭ سۆزلىرى ھەممە سۆزلەردىن ئۈستۈن ۋە ئەۋزەلدۇر، ئۇنىڭ سۆزى تولۇق شىپا، مەنپەئەتلىك ھىمايىچى، توغرا يولغا باشلايدىغان نۇر، ئومۇميلىقتا ئىگە رەھمەت! ئەگەر بۇ قۇرئان تاغلارنىڭ ئۈستىگە چۈشكەن بولسا ئۇنىڭ بۈيۈكلىكىدىن ۋە جالالىتىدىن تاغلار ئېرىپ كېتەتتى، ئاللاھ بۇ قۇرئاندا: ﴿بىز مۆئمىنلەرگە (يەنى ئۇلارنىڭ دىللىرىغا) شىپا ۋە رەھمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز﴾ [سۈرە ‹ئىسرا› 82 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] ۋە ﴿ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارغا مەغپىرەت ۋە كاتتا ئەجىر ۋەدە قىلدى﴾ [سۈرە ‹فەتھ› 29 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دېگەن تۇرسا ئاللاھ قۇرئاندىمۇ، تەۋراتتىمۇ، ئىنجىلدىمۇ، زەبۇردىمۇ... ئۇنىڭدەك سۆزنى چۈشۈرمىگەن. سۈرە ‹فاتىھە› گە يەنە نىمە دېيىش كېرەك؟ سۈرە ‹فاتىھە› ـ ئاللاھنىڭ كىتابلىرىنىڭ مەنالىرىنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان... يەنە ئاللاھنىڭ ئىسىملىرىنىڭ ئەسلى ـ ئاساسىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندۇر... بۇلار: ئاللاھ، پەرۋەردىگار، مېھرىبان، شەپقەتلىك، قىيامەتنىڭ ھەقلىقىنى ئىسپاتلاش، تەۋھىدلەرنىڭ زىكرى: تەۋھىدى رەبۇبىيەت، تەۋھىدى ئۇلۇھىييەت، ئىنسانىنىڭ ياردەم، ھىدايەت تەلەپ قىلىشتا ئاللاھقا موھتاجلىقى، مۇتلەق ھالدا ئەڭ ئەۋزەل، ئەڭ مەنپەئەتلىك، ئەڭ مۇھىم بولغان دۇئانىڭ تىلغا ئېلىنىشى، بەندىلەر ئەڭ موھتاج بولغان نەرسە ـ توغرا يولغا باشلاش ئىكەنلىكىنى، توغرا يول ـ ئاللاھنىڭ كامالىتىنى، بىرلىكىنى، ئىبادىتىنى تونۇش ئىكەنلىكى، بۇ ئىشلارنى بىلىش ـ ئۇنىڭ (ئاللاھنىڭ) بۇيرۇقلىرىنى ئىجرا قىلىش ۋە توسقانلىرىدىن يېنىش ھەمدە ئۆلۈپ كەتكۈچە شۇ ھالەتتە چىڭ

تـۇرۇش بىلـەن بولىدىغـانلىقى... قاتـارلىق مـەزمۇنلارنى ئـۆز ئىچىگـە ئـالىدۇ... ئـۇ سـۈرە يەنـە: كىشـىلەرنىڭ نىمـەت بېرىلگـۈچى، لەنـەت قىلىنغۇچى ۋە ئازغۇچى دەپ بىرقانچە تۈرگە بۆلۈنىدىغانلىقى، نىمـەت بېرىلگـەن بەندىلـەر ـ ئاللاھنى ھـەقىقىي تونـۇپ، ئۇنىڭغا مۇھەببـەت بـاغلاپ، ئۇنىـڭ ئۈچـۈن ھـەممىدىن ۋاز كېچىـپ، ھـەقىقىي ئەمـەل قىلىدىغـان كىشـىلەر ئىكـەنلىكىنى، غـەزەپ قىلىـنغۇچىلار بولسـا ـ ھەقنى بىلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭغا ئەگەشمىگەنلەر ئىكەنلىكىنى، ئازغۇنلار ـ ھەقىقەتنى تونۇمىغانلار ئىكەنلىكىنى... ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ... ئـۇ مۇبـارەك سـۈرە يەنـە: تـەقدىر ۋە شـەرىئەتنى ئىسپـاتلايدۇ، ئـاللاھنىڭ بارلىق ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنى، قىيامـەتنى، پـەيغەمبەرلىكنى، نەپسىنى پاكلاشــنى، قــەلبنى ئىســلاھ قىلىشــنى، ئــاللاھنىڭ ئـادالىتى ۋە ياخشـىلىقىنى... بايـان قىلىـدۇ ھـەمدە يالغـانچىلار ۋە بىدئەتچىلەرگـە ئەجـەللىك رەددىيـە قـايتۇرىدۇ....بـۇ ھەقىقەتـەن كېسەللەرگـە شىپـا، يىلان ـ چايان چاققان يەرگە تەرياق بولىدۇ.

خۇلاسە شۇكى ـ بۇ سۈرە ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىبادەتنى خـالىس قىلىـش، ئـاللاھنى مەدھىيىلـەش، ھەممـە ئىشـنى ئۇنىڭغا تاپشـۇرۇش، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىش، ئۇنىڭدىن يـاردەم تەلـەپ قىلىـش، نىمـەتنىڭ يىغىندىسى بولغان، نىمەتنى ئۆزىگە تارتىپ، ئازابنى يىراق قىلىدىغان، ھىدايـەت ـ ھـەق يولـنى سـوراش ـ ئەلۋەتتـە يىتـەرلىك بولغـان ئـەڭ شىپالىق دورىدۇر.

بەزىلــەر دەم ســالىدىغان ئاساســلىق جــاي: ‹رەببىمىــز! ســاڭىلا ئىبادەت قىلىمىـز ۋە سـەندىنلا يـاردەم تەلـەپ قىلىمىـز› دىگـەن ئايـەت دەپ قارايدۇ، ئەلۋەتتە بۇ ئىككى جۈملە مۇشۇ دورا (فاتىھە) نىڭ ئـەڭ كۈچلۈك قىسمى، چۈنكى بـۇ ئىككى جۈملە باشقىلاردا يوق ئاجايىپ بىر مەنانى ئۆز ئىچىگە ئالغان، ئۇ بولسىمۇ: تەۋەككۇل، ئىلتىجا، ياردەم تەلەپ قىلىش، موھتاج بولۇپ سوراش.... قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسىنى پەقەت ئـاللاھقىلا تاپشۇرۇشتۇر، يەنـە بىـر تەرەپتىن بـۇ ئىككى جۈملە ئـەڭ ئـالى مەقسـەت ۋە ئـەڭ ئۇلـۇغ ۋاسـىتە بىرلەشتۈرۈلگـەن، ئـالى مەقسـەت ـ يـالغۇز ئـاللاھقىلا ئىبـادەت قىلىـش. ئۇلـۇغ ۋاسـىتە ـ ئاللاھنىڭ ئىبادىتىگە ئاللاھتىنلا ياردەم تەلەپ قىلىش.

مەن مەككىدىكى ۋاقتىمدا ئاغرىپ قالدىم، تىۋىپىنىمۇ، دورىنىمۇ تاپالمىدىم، شۇنىڭ بىلەن زەمزەم سۈيىنى ئىلىپ سۈرە ‹فاتىھە› نى تەكرار ـ تەكرار ئوقۇدۇم، زەمزەمگە دەم سالىمەن ۋە ئىچىمەن... شۇنداق قىلىپ كىسەلىمدىن تولۇق ساقايدىم، كېيىنكى كۈنلەردىمۇ نۇرغۇن كىسەللەرگە مۇشۇ ئارقىلىق داۋا قىلدىم، ئاجايىپ مەنپەئەتلىرىنى كۆردۈم.

*******

زەھەرنى قايتۇرۇش ئۈچۈن ‹فاتىھە› ۋە باشقا ئايەتلەرنى ئوقۇپ دەم سېلىشتا بەدئى بىر سىر بار: ئىلگىرى بايان قىلىپ ئۆتكەندەك، زەھەرلىك جانلىقلار ئۆز ۋۇجۇدىدىكى ناچار خارەكتېرگە تەسىر قىلىدۇ، ئۇنىڭ قورالى ـ ئۇنىڭ سانجىيدىغان زەھىرى، ئۇ غەزەپلەنمىگىچە چاقمايدۇ، غەزەپلەنسە زەھەر قوزغىلىدۇ، ئاندىن زەھەرنى سانجىيدۇ، ئاللاھ تائالا ھەرقانداق كېسەللىككە داۋا ياراتتى، ھەرقانداق نەرسىگە ئۇنىڭ ئەكسىنى (زىتىنى) ياراتتى، دەم سالغۇچىنىڭ نەپسى دەم سېلىنغۇچىنىڭ نەپسىگە تەسىر قىلىدۇ، دەم سالغۇچى ۋە دەم سېلىنغۇچىلارنىڭ نەپسلىرى ئارىسىدا خۇددى دورا بىلەن كېسەللىك ئارىسىدىكى ئۆزئارا تەسىرلەرگە ئوخشاش ئۆزئارا تەسىر قىلىش ۋە تەسىرلىنىش بولىدۇ، دەم سېلىنغۇچىنىڭ نەپسى ۋە قۇۋۋىتى سېلىنغان دەم بىلەن كېسەللىك ئۈستىدىن غالىپ كېلىدۇ ۋە ئۇنى ئاللاھنىڭ ئىزنى (رۇخسىتى) بىلەن يوقىتىدۇ، كېسەللىك ۋە دورىلارنىڭ ئۆزئارا تەسىرى تەسىر قىلىش ۋە تەسىرلىنىش كۈچىگە باغلىق (يەنى دورىنىڭ تەسىر قىلىش ۋە كېسەللىكنىڭ شۇ دورىغا بولغان ئىنكاسىغا باغلىق)، بۇ يەنە ھەر ئىككىلىسى تەبئى بولغان كېسەللىك ۋە دورا. بىرى ـ تەبئى، يەنە بىرى ـ روھى بولغان كېسەللىك ۋە دورىلاردىمۇ شۇنداق بولىدۇ، ئايەت ۋە دۇئا بىلەن دەم سېلىپ داۋالىنىشتا، دەم سالغۇچىدىن چىققان ھۆللۈك، ھاۋا ۋە نەپەسلەرنىڭمۇ كېسەللىكنى داۋالاشقا ياردىمى بولىدۇ، چۈنكى دەم ـ دەم سالغۇچىنىڭ قەلبى ۋە ئېغىزىدىن چىقىدۇ، دەم سالغۇچىنىڭ قەلبىدىن چىققان دەمگە ئۇنىڭ ۋۇجۇدىدىكى تۈكۈرۈك، ھاۋا ۋە نەپەس قوشۇلسا، ئۇنىڭ تەسىرى تېخىمۇ تولۇق بولىدۇ، ئۇلارنىڭ ئۆزئارا يۇغۇرلىشىدىن مۇرەككەپ دورىلارنىڭ بىرىكىشىدىن پەيدا بولغان خارەكتېرگە ئوخشاش

تەسىرچانلىقى ئىگە خارەكتېر شەكىللىنىدۇ.

خۇلاسىلىغاندا: دەم سالغۇچىنىڭ نەپسى ئەشۇ خىل ناچار نەرسىلەرگە قارشى تۇرىدۇ ۋە ئۇ ناچار نەرسىلەرنىڭ تەسىرىنى يوقىتىشقا دەم سېلىش ۋە نەپەسلەر ياردەم سورايدۇ، دەم سالغۇچىنىڭ خارەكتېرى كۈچلۈك بولغانسېرى دەم شۇنچە كۈچلۈك بولىدۇ، دەم سالغۇچىنىڭ نەپەس بىلەن كۈچلەنگىنى - ناچار نەرسىلەرنىڭ نەشتىرى بىلەن كۈچلەنگىنىگە ئوخشايدۇ، نەپەستە (سۈف... دېيىشتە) يەنە بىر سىر بار: ياخشى روھلارمۇ يامان روھلارمۇ ئۇ نەپسنىڭ ياردىمىگە ئېرىشىدۇ، شۇڭا ئۇنى (نەپەسنى) ئەھلى ئىمان قىلغاندەك، سېھىرگەرلەرمۇ قىلىدۇ، ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن... ئاللاھقا سىغىنىپ پاناھ تىلەيمەن﴾ [سۈرە ‹فەلەق›].

بۇ مۇنداق: نەپس غەزەپلىنىش ۋە ئۇرۇش - جېدەل قىلىش بىلەن خارەكتېرلىنىدۇ، ئۇ تەسىرچان خارەكتېر پەيدا قىلىش ئۈچۈن، نەپەسلىرىنى ئوق قىلىپ قويۇپ بېرىپ، ئۇنىڭغا دەم ۋە چاچرىغان تۈكرۈكلىرى ئارقىلىق مەدەت بېرىدۇ، سېھىرگەرلەر گەرچە ئۇنىڭ سالغان دېمى سېھىرلەنگۈچىگە يەتمىسىمۇ، دەم سېلىشتىن تولۇق پايدىلىنىدۇ، ئەمەلىيەتتە ئۇلار تۈگۈچكە دەم سالىدۇ، ئۇلار سېھىرگەرلىك سۆزلىرىنى قىلغاچ، دەم سېلىپ تۇرۇپ، تۈگۈشنى تۈگىدۇ (چىگىدۇ)، بۇ تۈۋەندىكى ناچار روھلارنىڭ ئارىلىششى بىلەن سېھىرلەنگۈچىگە تەسىر قىلىدۇ، ئۇنىڭغا پاكىز، ياخشى روھلار دەم سېلىش ئارقىلىق سۆزلەپ، قارشى تۇرىدۇ، ئۇمۇ (ياخشى روھلارمۇ) نەپەستىن ياردەم ئالىدۇ، ئۇ ئىككى خىل (بىر - بىرىگە قارمۇقارشى) روھلارنىڭ قايسىسى غالىپ بولسا، كېسەللىك شۇنىڭغا قارىتا بىر تەرەپ بولىدۇ، روھلارنىڭ ئۆزئارا بىر - بىرىگە قارشى تۇرۇپ جەڭ قىلىشلىرى، تەن (بەدەن) لەرنىڭ بىر - بىرىگە قارشى تۇرۇپ جەڭ قىلغىنىغا ئوخشاشتۇر، بەلكى قارشى تۇرۇش، جەڭ قىلىش روھلارنىڭ ئىشى بولۇپ، بەدەن ئۇنىڭ جابدۇقلىرى ۋە ئەسكەرلىرىدۇر، ئەمما ھېسسىي ھالىتى غالىپ كەلگەن ئادەم، روھلارنىڭ تەسىرلىرىنى ھېس قىلالمايدۇ، سەۋەبى: ئۇ ئادەمگە ھېسسى ھالەت ھۆكۈمرانلىق قىلغان ۋە ئۇ ئادەمنى روھى ئالەم ۋە ئۇنىڭ تەسىرلىرىدىن يىراقلاشتۇرغان.

گەپ شۇكى: روھ كۈچلۈك بولسا، سۈرە «فاتىھە» نىڭ مەنالىرى بىلەن خارەكتېرلەنسە ۋە دەم سېلىش، تۈكۈرۈكلەرنىڭ ياردىمىگە ئېرىشسە، ناچار نەرسىلەردىن ھاسىل بولغان تەسىرگە يولۇقۇپ قالسىمۇ، ئۇنى يوقىتالايدۇ.

## چايان چېقىۋالغان جايغا دەم سېلىپ داۋالاش

«مۇسنەدى ئەبى شەيبە» دە ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇپ سەجدە قىلىۋاتقاندا، ئۇنىڭ بارمىقىنى چايان چېقىۋالدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنى ئوقۇپ بولۇپ: ئاللاھ چايانغا لەنەت قىلسۇنكى پەيغەمبەرنىمۇ چېقىۋېرىدۇ، دېدى. ئاندىن بىر قاچىغا سۇ ۋە تۇز ئەكەلدۈرۈپ، سۈرە «ئىخلاس»، سۈرە «فەلەق»، سۈرە «ناس» لارنى ئوقۇپ تۈرۈپ، چايان چاققان قولىنى ئۇ سۇغا چىلىدى. [تىرمىزى 2905 ـ ھەدىس]

بۇ ھەدىستە ئىلاھى ۋە تەبىئىي داۋالاش بىرىكتۈرۈلگەنلىكى بايان قىلىنغان.

سۈرە «ئىخلاس» دا: ئىلمى، ئېتىقادى تەۋھىدنىڭ كامالى، ئاللاھقا ھەرقانداق شېرىكنى ئىنكار قىلىدىغان يېگانىلىقى، ھەممە ئاللاھقا موھتاجلىقى، ئۇنىڭ ھەممىدىن «بىھاجەت» لىكى... قاتارلىقلار بايان قىلىنغان، ئۇ سۈرىدە يەنە: ئاللاھتىن ئەسلى، تارمىقى ئوخششى... نى ئىنكار قىلىش ئۈچۈن ئاللاھتىن دادا، بالا، باشقا باراۋەر شەيئى... لەر بىردەك ئىنكار قىلىنغان، شۇنىڭ بىلەن شۇ سۈرە قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە ئايلانغان، ئۇ ئاللاھنىڭ بىر ئىسمى «سەمەد» (بىھاجەت) يەنى بارلىق مەخلۇقاتلار ئۇنىڭغا موھتاج، ئۇ ھېچكىم ۋە ھېچنەرسىگە موھتاج ئەمەس، ئاللاھنىڭ بۇ سۈپىتى ئاللاھ ئۈچۈن بارلىق كامالەتنى ئىسپاتلاشتۇر، ئاللاھنىڭ باراۋىرىنى ئىنكار قىلىش ـ ئەمەلىيەتتە ئۇنى بىرەر نەرسىگە ئوخشىتىشتىن ياكى ئوخشاپ قېلىشتىن پاكلاشتۇر، «يېگانىلىقى» بولسا ـ ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرۈشنى ئىنكار قىلىشتۇر، مانا بۇ ئۈچ ئاساس تەۋھىدنىڭ

جۇغلانمىسىدۇر.

قالغان ئىككى سۈرە ‹فەلەق› ۋە ‹ناس› لاردا بولسا: ياقتۇرمايدىغان بارلىق نەرسىلەردىن قىسقىچە ۋە ئومۇمىيۈزلۈك پاناھ تىلەش باردۇر، ‹مەخلۇقاتلارنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەش› ـ مەيلى ئۇ بەدەنلەردە، مەيلى ئۇ روھلاردا بولسۇن، بارلىق يامانلىقلاردىن پاناھ تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ‹كېچىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەش› بولسا ـ كېچىدە تارىلىدىغان بارلىق يامانلىقلاردىن پاناھ تىلەش بولىدۇ، ئۇ ئەلۋەتتە كۈندۈزى نۇردىن قورقۇپ تارىيالمىغان ناچار روھلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ‹تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەش› بولسا ـ بارلىق سېھىرگەر ۋە ئۇلارنىڭ سېھىرلىرىدىن پاناھ تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ‹ھەسەتخورنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەش› بولسا ـ ھەسەت ۋە تىكىلىش بىلەن ئەزىيەت بېرىدىغان ناچار نەرسىلەردىن پاناھ تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىككىنچى سۈرە (سۈرە ‹ناس›) ئىنسان ۋە جىنلارنىڭ شەيتانلىرىنىڭ يامانلىقلىرىدىن پاناھ تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ... خۇلاسىلىغاندا: بۇ ئىككى سۈرە بارلىق يامانلىقلاردىن پاناھ تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، بۇ ئىككى سۈرىدە شۇنداق بىر ئالاھىدىلىك باركى؛ بۇ ئىككى سۈرىنى ئىخلاس بىلەن داۋاملىق ئوقۇش ـ ئوقۇغۇچىنى بۇ ئىككى سۈۋىدە تىلغا ئېلىنغان يامانلىقلاردىن ساقلايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەقەبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى ھەر نامازنىڭ ئارقىسىدىن بۇ ئىككى سۈرىنى داۋاملىق ئوقۇشقا تەۋسىيە قىلغان ۋە: يامانلىقلاردىن پاناھ تىلىگەنلەر بۇ ئىككى سۈرە بىلەن پاناھ تىلىگەندەك پاناھ تىلىمىدى، دېگەن[ئەبۇ داۋۇد **1523** ـ ھەدىس]. رىۋايەت قىلىنىشىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئون بىر تۈگۈنلۈك سېھىر قىلىنغان، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بۇ ئىككى سۈرىنى كەلتۈرگەن ۋە ھەربىر ئايەتنى ئوقۇغاندا بىر تۈگۈن يېشىلگەن، ھەتتا ھەممە تۈگۈنلەر يېشىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شاش ئوغلاقتەك روھلۇق بولۇپ كەتكەن.

ئەمدى تەبىئى داۋالاشقا كەلسەك: تۇزنىڭ زەھەرگە قارشى رولى ناھايىتى كۆپ، بولۇپمۇ چايان چېقىۋالسا.

ئىبنى سىنا مۇنداق دېگەن: زىغىرنىڭ ئۇرۇغى بىلەن تۆزنى چايان چاققان جايغا تېڭىلىدۇ.

تۆزدا شورىغۇچى ۋە تارقاتقۇچى قۇۋۋەت بار، ئۇ زەھەرنى شۈرايدۇ ۋە تارقىتىدۇ، چايانىنىڭ نەشتىرىدە ئوت خارەكتېرلىك قۇۋۋەت بولغاچقا ئۇ سوۋۇتۇش، شوراش ۋە چىقىرىۋېتىشكە موھتاج، شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نەشتەرنىڭ ئوتى ئۈچۈن سوغۇق سۇنى، شوراش ۋە چىقىرىش ئۈچۈن تۆزنى بىرگە قىلدى، مانا بۇ ئەڭ قولايلىق ۋە ئاسان داۋالاشتۇر، بۇ ھەدىستە يەنە چايان چېقىۋېلىشنى سوۋۇتۇش، شوراش ۋە چىقىرىش... ئارقىلىق داۋالاشقا ئاگاھلاندۇرۇش باردۇر.

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېدى: بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كېلىپ: ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ئۆتكەن كېچە مېنى چايان چېقىۋالدى دېۋېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاخشىمى ياتار ۋاقتىڭدا: {ئاللاھنىڭ نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا سىغىنىپ، ئۇ ياراتقان بارلىق يامانلىقلاردىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن} دېگەن بولساڭ ساڭا ئەزىيەت يەتمەس ئىدى دېدى. [2817 ـ ھەدىس]

شۇنى بىلىش كېرەككى، ئىلاھى دورىلار كېسەللىككە شۇ كېسەللىك پەيدا بولغاندىن كېيىن پايدا قىلىدۇ، پەيدا بولۇشىنى چەكلەيدۇ، پەيدا بولۇپ قالغان تەقدىردىمۇ زىيانلىق بولمايدۇ، ئازغىنەڭ ئەزىيەت بېرىدۇ، تەبىئى دورىلار بولسا، كېسەللىك پەيدا بولغاندىن كېيىن مەنپەئەت قىلىدۇ، ئايەت ۋە دۇئالار يا مۇشۇ سەۋەبلەرنىڭ پەيدا بولۇشىنى توسايدۇ ياكى ئۇ سەۋەبلەر بىلەن سەۋەبلەر تەسىرىنىڭ ئارلىقىنى توسايدۇ، بۇ پاناھ تىلىگۈچىنىڭ كامالىتى ۋە قۇۋۋىتىنىڭ مىقدارى بىلەن بولىدۇ. دېمەك: دەم سېلىش ۋە پاناھ تىلەش ـ سالامەتلىكنى ئاسراش ۋە كېسەللىكنى داۋالاش ئۈچۈن ئىستېمال قىلىنىدۇ.

سالامەتلىكنى ئاسراش ئۈچۈن دەم سېلىش ۋە پاناھ تىلەشنىڭ دەلىلى: ‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم›دا: ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياتار ۋاقتىدا ئىككى ئالقىنىغا سۈرە ‹ئىخلاس› ۋە سۈرە ‹فەلەق› ۋە سۈرە

‹ناس› لارنى ئوقۇپ ھۇرۇپ (دەم سېلىپ)، يۇزىگە ۋە قولى يەتكەن يەرگىچە باشقا ئەزالىرىنى سىلايتتى. [مۇسلىم 6817 ـ ھەدىس]

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: {ئى ئاللاھ! سەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمسەن! سەن يېگانىسەن، ساڭىلا تەۋەككۇل قىلدىم، سەن بۈيۈك ئەرشنىڭ ئىگىسى} دېگەن دېيىلگەن، ئۇ ھەدىستە: ئەگەر ئۇنى ئەتىگەندە ئېيتسا كەچ بولغىچە مۇسىبەت يەتمەيدۇ، ئەگەر كەچتە ئېيتسا كېچىچە مۇسىبەت يەتمەيدۇ، دېيىلگەن.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەم سۈرە ‹بەقەرە› نىڭ ئاخىرىدىكى ئىككى ئايەتنى ئوقۇپ ياتسا، شۇ كېچىسىگە كۇپايە قىلىدۇ». [بۇخارى 5007 ـ، مۇسلىم 1875 ـ ھەدىسلىرى]

‹سەھىھ مۇسلىم› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەم مەلۇم جايغا چۈشسە ۋە {ئاللاھنىڭ نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا سىغىنىپ، ئۇ ياراتقان بارلىق يامانلىقلاردىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن} دېسە، شۇ يەردىن قوزغىلىپ كەتكۈچە ئۇ ئادەمگە ھېچقانداق زىيان يەتمەيدۇ».[6817 ـ ھەدىس]

‹ئەبۇ داۋۇد› تا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەرگە چىقسا، كېچىسى: «{ئى زېمىن! مېنىڭ ۋە سېنىڭ پەرۋاردىگارىمىز ئاللاھتۇر، مەن ئاللاھقا يېلىنىپ، سېنىڭ شەررىڭدىن، سېنىڭدىكى نەرسىلەرنىڭ شەررىدىن، ئۈستىڭدە ئۆمۈلەيدىغان نەرسىلەرنىڭ شەررىدىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن. ئاللاھقا يېلىنىپ، شىر ـ يولۋاس ۋە قارا ـ قۇرىلاردىن، يىلان ـ چايانلاردىن، جىنلاردىن، ئىبلىس ۋە شەيتانلاردىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن} دەيتتى» دېيىلگەن. [ بۇخارى 5741 ـ ھەدىس]

كېسەللىكنى داۋالاش ئۈچۈن دەم سېلىش ۋە دۇئا قىلىشنىڭ دەلىللىرى يۇقىرىدا بايان قىلىندى.

## بېقىندىكى جاراھەتنى داۋالاش

يۇقىرىدا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زەھەر، كۆز تېگىش ۋە بېقىندىكى جاراھەتلەرگە دەم سېلىشقا رۇخسەت قىلىنغانلىقى بايان قىلىندى.

‹ئەبۇ داۋۇد›تا شىفا بىنتى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: مەن ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىدا ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرىپ: «بۇنىڭغا خەت يېزىشنى ئۆگەتكەندەك جاراھەتكە دەم سېلىشنى ئۆگەتسەڭ قويسىڭىز بولمامدۇ؟ دېدى». [3887 ـ ھەدىس]

خەللال مۇنداق دەيدۇ: شىفا بىنتى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھا جاھىلىيەتتە بېقىندىكى جاراھەتكە دەم سالاتتى، ئۇ مەككىدە بەيئەت قىلىپ، مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان، ئۇ مەدىنىگە كەلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! مەن جاھىلىيەتتە بېقىندىكى جاراھەتكە دەم سېلىپ داۋالايتتىم، مەن بىر ئوقۇپ باقسام دېدى ۋە مۇنداق ئوقىدى: {ئاللاھنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن، ئېزىپ كېتىپ، ھەتتا ئاغزىدىن قايتىپ كەلدى، ھېچكىمگە زىيان سالمىغىن، ئى ئاللاھ! قىيىنچىلىقنى يوقاتقىن، ئى ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى}، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنى بىر تال ياغاچقا ئوقۇپ، پاكىز يەرگە ئاپىرىپ، ئۆتكۈر ئاچچىقسۇ بىلەن تاشقا سۈركەپ، ئاندىن ئۇنى جاراھەت ئورنىغا سۈرىسىز دېدى.

يۇقىرىقى ھەدىستە يەنە ئاياللارغا يېزىق ئۆگىتىشنىڭ لازىملىقى بايان قىلىنغان.

## يىلان چېقىۋالغانغا دەم سېلىش ھەققىدە

يۇقىرىدا كۆز تەككەن ۋە زەھەرلەنگەنگە دەم سېلىش ھەققىدە بايان قىلىندى.

‹ئىبنى ماجە› دە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يىلان ـ چايان چېقىۋالغانغا دەم سېلىشقا

رۇخسەت قىلغان دېيىلگەن. [3517 ـ ھەدىس]

ئىبنى شىھابنىڭ بايان قىلىشىچە: بىر ساھابىنى يىلان چېقىۋالغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەم سالامسىلەر؟ دېگەندە، ئۇلار: ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ھەزم جەمەتى يىلان چاققانغا دەم سالاتتى، سىلى دەم سېلىشتىن توسقاندىن كېيىن ئۇلار دەم سالماس بولۇپ قالدى دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەممارە ئىبنى ھەزمنى چاقىرىڭلار دېدى، ئۇ چاقىرىلدى، كەلگەندىن كېيىن دەم سالىدىغان دۇئاسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاغا ئوقۇپ بەردى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «چاتاق يوقكەن! دەپ ئۇنىڭ دەم سېلىشىغا رۇخسەت قىلدى ئۇ دەم سالدى».

## يېرىك ۋە جاراھەتلەرنى دەم سېلىپ داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: ئائىشە ئانىمىز مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىرەر ئادەم دادلاپ (كېسەلى ھەققىدە) كەلسە ياكى ئۇنىڭدا يېرىك ياكى جاراھەت بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى يەرگە قويۇپ، ئاندىن ئۇ بارمىقىنى ئاغرىق جايغا قويۇپ تۇرۇپ، مۇنداق دەيتتى: {ئاللاھنىڭ نامى بىلەن، زېمىنىمىزنىڭ توپىسى بىلەن، بەزىمىزنىڭ تۈكۈرۈكى بىلەن، پەرۋەردىگارىمىزنىڭ ئىزنى بىلەن كېسەللىرىمىز شىپا تاپقاي!}. [بۇخارى 69/1 ـ، مۇسلىم 5693 ـ، 5694 ـ ھەدىسلىرى ]

بۇ ـ ئىلاھى ۋە تەبىئى دورا بىرىكتۈرۈلگەن ناھايىتى قولايلىق ۋە ئاسان داۋالاش ئۇسۇلىدۇر، بۇ يېگىدىن پەيدا بولغان جاراھەت ۋە يېرىڭلارغا ناھايىتى مۇۋاپىق كېلىدىغان داۋالاشتۇر، بولۇپمۇ باشقا دورا يوق بولسا. چۈنكى تۇپراق ھەممە يەردە بار، پاكىز (ئارىلاشما ئەمەس) تۇپراقنىڭ تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق، جاراھەت ۋە يېرىڭلاردىكى ساقىيىش سۈرئىتىنى توسايدىغان ھۆللۈكنى قۇرىتىدۇ، بولۇپمۇ ئىسسىق رايونلاردا ۋە ئىسسىق مىزاجلاردا پاكىز تۇپراقنىڭ سوغۇقلىقى ھەرقانداق مۇرەككەپ ئەمەس (ئاددى) سوغۇق دورىلاردىن نەچچە ھەسسە كۈچلۈك، ئۇ كېسەلنىڭ ھارارىتىگە قارشى تۇرىدۇ،

بولۇپمۇ توپا يۇيۇپ، قۇرۇتۇلغان بولسا. يىرىڭلىغان ياكى جاراھەتلەنگەن جايدىن ئادەتتە ناچار ھۆللۈك كۆپ چىقىدۇ، تۇپراق ئۇنى قۇرىتىدۇ، تۇپراق ناھايىتى بەك قۇرغاق بولغاچقا، ئۇ جاراھەتنى ساقايتىشقا توسالغۇ بولىدىغان ناچار ھۆللۈكنى يوقىتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن كېسەل ئەزانىڭ مىزاجى تەڭشىلىدۇ، ئەزانىڭ مىزاجى تەڭشەلسە كۈچى ئاشىدۇ ۋە ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن دەرتنى يوق قىلىدۇ.

يۇقىرىقى ھەدىسكە قارىغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكۈچ بارمىقىغا ئۆز تۈكۈرۈكىنى ئېلىپ، ئاندىن تۇپراققا قويۇپ، ئۇ تۈكۈرۈككە ئازراق تۇپراق قوندۇرۇپ، ئاندىن جاراھەتكە قولىنى قويۇپ، ئۇ دۇئانى ئوقۇغان. ئۇ دۇئادا ئاللاھنىڭ ئىسمىنىڭ بەرىكىتى، ئىشنى ئاللاھقىلا تاپشۇرۇش ۋە ئۇنىڭغىلا تەۋەككۇل قىلىش قاتارلىقلار بار، دېمەك ئىككى خىل ئىلاج بىرلىشىپ تەسىرى كۈچلۈك بولغان.

بۇ ھەدىستىكى «زېمىنىمىزنىڭ تۇپرىقى» دېگەن سۆز بارلىق زېمىنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالامدۇ؟ ياكى مەدىنە مۇنەۋۋەرەنىڭ زېمىنىنىمۇ؟ بۇ ھەقتە ئىككى خىل كۆز قاراش بار:

تۇپراقنىڭ كۆپلىگەن كېسەللەرگە مەنپەئەت قىلىدىغانلىقىدا شەك يوق. جالىنۇس مۇنداق دېگەن: مەن ئىسكەندەرىيەدە كۆپلىگەن تال ۋە سۇلۇق ئىششىق كېسەللىرىنى كۆردۈم، ئۇلار مىسىرنىڭ لېيىنى ئىشلىتىدىكەن، پاچاقلىرىغا، يوتىلىرىغا، بىلەكلىرىگە، غوللىرىغا، قوۋۇرغىلىرىغا ... ئۇ لايىنى سۈرىدىكەن، ھەقىقەتەن ئۇ لاي ئۇلارغا روشەن مەنپەئەت قىلىدىكەن، بۇنىڭغا قارىغاندا ئۇ لايىنى يىرىڭلىق ئىششىققا ۋە بەدەننىڭ يۇمشاپ، بوشاپ كەتكىنىگە ئىشلەتسە بولىدۇ، مەن شۇنداق كىشىلەرنى تونۇيمەنكى ئۇلار تۆۋەندىكى ئەزالاردىن كۆپ قان چىقىرىش سەۋەبىدىن، بەدەننىڭ ھەممىسى يۇمشاپ، بوشاپ كەتكەن ئىدى، ئۇلار بۇ لايدىن روشەن مەنپەئەتلەنگەن، يەنە شۇنداق كىشىلەرنى تونۇيمەن: ئۇلار ئاستا خارەكتېرلىك ئاغرىقلارنى بۇ لاي بىلەن توختاتقان، ھەتتا بەزى ئەزالارغا قاتتىق ئورناپ كەتكەن كېسەللەرمۇ يىلتىزىدىن ساقىيىپ كەتكەن.

«ئەلمەسىيھى» نىڭ ئاپتورى مۇنداق دېگەن: مەستەكى ئارىلىدىن

كەلتۈرىلگەن لايىنلىك قۇۋۋىتى جاراھەتلەرگە گۆش ئۆندۈرىدۇ ۋە يىرىڭلارنى توختىتىدۇ.

ئويلاش لازىمكى ـ ھەرقانداق تويىدا بۇ خىل شىپالىق رول بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۈكۈرۈكى ئارىلاشقان ئۇلۇغ ھەرەمنىڭ تۇپىسى نېمە دېگەن شىپالىق ـ ھە؟ بولۇپمۇ ئۇ ئۇلۇغ تۇپراق، مۇبارەك تۈكۈرۈككە ئاللاھنىڭ ئىسمى قېتىلغان دەم سېلىش بىرگە بولسىچۇ؟ دەم سېلىشنىڭ كۈچى ۋە تەسىرى ھەققىدە بىز توختىلىپ ئۆتكەن، ئۇ دەم سالغۇچى ۋە دەم سېلىنغۇچىلارنىڭ تەسىر قىلىش ۋە تەسىرلىنىش كۈچىگە باغلىق، بۇنى ئاقىل، پىشقەدەم، ھەقىقىي مۇسۇلمان تۇنۇپ قەتئى ئىنكار قىلمايدۇ، بۇ سۆپەتلەرنىڭ بىرى يوقالغان تۇنۇپ خالىغىنىنى دېسۇن.

## دەم سېلىش ئارقىلىق ئاغرىق توختىتىش

‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئوسمان ئىبنى ئەبۇلئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە: ئۇ مۇسۇلمان بولغاندىن بۇيان بەدىنىدە بىرخىل ئاغرىقنىڭ بارلىقىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شىكايەت قىلغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاغرىغان يېرىڭگە قولۇڭنى قويۇپ، ‹بىسمىللاھ› نى ئۈچ قېتىم ئېيت، ئاندىن يەتتە قېتىم: {ئاللاھنىڭ ئىززىتى ۋە قۇدرىتىگە يېلىنىپ، مەن ئۇچرىغان ۋە پەخەس بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تەلەپ قىلىمەن} دېگىن دېگەن. [5701 ـ ھەدىس]

بۇخىل داۋالاشتا: ئاللاھنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئېلىش، ھەممە ئىشنى ئۇنىڭغا تاپشۇرۇش، ئۇنىڭ ئىززىتى، قۇدرىتى ئارقىلىق بارلىق يامان ئاغرىقلاردىن پاناھ تىلەش... لەر بولغاچقا، ئاغرىق تېزلا كېتىدۇ، ئۇنى تەكرار قىلىش خۇددى بۇزۇق خىلىتلارنى چىقىرىش ئۈچۈن دورىنى قايتا ـ قايتا بەرگەندەك تېخىمۇ ئۈنۈملۈك بولىدۇ، يەتتە قېتىم ئوقۇش بولسا بۇنىڭدا ئالاھىدە خاسىيەت بولۇپ باشقىسىدا تېپىلمايدۇ.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئائىلىسىدىكىلەر كېسەل بولۇپ قېلىپ يوقلاپ كىرسە

ئـوڭ قولـى بىلـەن ئۇنـى سـىلاپ تـۇرۇپ مۇنـداق دەيتـتى: {ئـى ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى! ئوقۇبەتنى كەتكۈزگىن، شىپالىق بەرگىن، سەن شىپالىق بەرگۈچىسەن، پەقەت سېنىڭ بەرگەن شىپالىقڭلا ئۇنۇملۇك بولىدۇ، شۇنداق شىپالىق بەرگىنكى ئاغرىق قالمىغاي} [بۇخارى 5743 ـ، مۇسلىم 5671 ـ ھەدىسلىرى]

بۇخىل دەم سېلىشتا ئاللاھنىڭ كامالى تەربىيەتچىلىكى ۋە كامالى رەھمىتىنى شىپى كەلتۈرۈپ شىپالىق ئىزدەش باردۇر، ئۇ ئاللاھ يالغۇزلا شىپالىق بەرگۈچى، ئۇ شىپالىق بەرمىسە ھېچقانداق شىپالىق يوق... دېمەك بۇخىل ۋەسىلە ئىزدەش ئۇنىڭ بىرلىگى، ياخشىلىقى ۋە تەربىيەتچىلىگىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ۋەسىلە ئىزدەشتۇر.

## مۇسىبەتنىڭ ئاچچىقى ۋە ئۇنىڭ ئەندىشىسىنى داۋالاش

ئاللاھ مۇنداق دېدى: ﴿(بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت، زىيان زەخمەتلەرگە) سەۋر قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇش ـ خەۋەر بەرگىن، ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت يەتكەن چاغدا، ئۇلار: بىز ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز ، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز دەيدۇ. ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ مەغپىرىتى ۋە رەھمىتىگە ئېرىشكۈچىلەردۇر، ئەنە شۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر﴾ [سۈرە ‹بەقەرە› 156 ـ 157 ـ ئايەتلەر]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: بىر ئادەمگە مۇسىبەت يەتسە ئۇ ئادەم: {بىز ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز، ئى ئاللاھ! بۇ مۇسىيبەتتىكى ئەجرىمنى بەرگىن، ماڭا ئۇنىڭ ئورنىغا تېخىمۇ ياخشىنى بەرگىن} دېسە، ئاللاھ ئۇنىڭغا ئەجىر بېرىدۇ ۋە ئۇ بەرگەن نەرسىدىن ياخشىراقنى ئۇنىڭ ئورنىغا بېرىدۇ. [مۇسلىم 2123 ـ ھەدىس]

يۇقىرىقى سۆزلەر مۇسىبەتنى داۋالاشتا ئەڭ مەنپەئەتلىك ۋە ئۈنۈملۈك داۋالاش بولۇپ، ئۇنىڭ مەنپەئەتى ھازىرمۇ، كەلگۈسىدىمۇ كۆرىلىدۇ. يۇقىرىقى سۆزلەر مۇنداق بۈيۈك ئىككى ئاساسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، ئەگەر بەندە ئۇ ئىككىسىنى ياخشى بىلسە مۇسىبىتىگە

تەسەللى تاپىدۇ:

بىرىنچى: بەندە ئائىلىسى ۋە ئىقتىسادى بىلەن قوشۇلۇپ ئاللاھنىڭ ھەقىقىي مۈلكى... ئۇنى ئاللاھ بەندىگە ئارىيەت شەكلىدە بەرگەن، ئەگەر ئاللاھ ئۆز ھەققىنى ئالسا.،ئارىيەتكە بەرگەن نەرسىنى ئالغان بولىدۇ. ئۇ ئاللاھ ئىككى «بولماسلىق» نىڭ ئارىسىدا، يەنى ئۇنىڭ ئالدىدا ھېچ نەرسە بولغان ئەمەس، ئۇنىڭ ئارقىدىن ھېچ نەرسە بولمايدۇ. ئۇ ئەزەلى ۋە ئەبەدى. ئۇ ھەممىنىڭ بېشى ۋە ھەممىنىڭ ئاخىرى. بەندىنىڭ مۈلكى ئۇنىڭ قىسقا ۋاقىتلىق ئارىيەتكە بەرگەن مۈلكىدۇر. يەنە بىر تەرەپتىن ئۇ بەندە ئۆزىنى ئۆزى يوقلۇقىدىن بار قىلمىغان، شۇڭا ئۇنىڭ ھەقىقىي مۈلكى بولمايدۇ، ئۇ ئۆزىگە كەلگەن ئاپەتلەردىن ئۆزىنى ئۆزى قوغدىيالمايدۇ ھەم مەڭگۈ مەۋجۇت بولۇپ تۇرالمايدۇ، ئۇ ئاللاھقا ھېچ قانداق تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ. ھەقىقىي مۈلكىمۇ يوق... ۋە يەنە ئاللاھ تائالا ئۆز ئالدىغا تەدبىر بەلگۈلىگۈچىدۇر، بەندە پەقەت بۇيرۇلغان ياكى توسقانلارنى ئىجرا قىلغۇچىدۇر، قۇللارنىڭ تەدبىر بەلگىلەش ھوقۇقى بولمايدۇ، شۇڭا بەندىنىڭ ھەقىقىي پادىشاھنىڭ بۇيرۇقىغا مۇۋاپىق كەلمەيدىغان ھەرىكەتلەرنى ئېلىپ بېرىشى توغرا بولمايدۇ.

ئىككىنچى: بەندىنىڭ قايتىپ بارىدىغان يېرى ئۇنىڭ ھەقىقىي پادىشاھى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرى بولۇپ، بۇ پانى دۇنيادا كەينىگە سۆرەپ، قېپ قالالمايدۇ، ئاللاھنىڭ ئالدىغا خۇددى دۇنياغا كەلگەن ۋاقتىدىكىدەك يېگانە، ئائىلىسى يوق، ئىقتىسادى يوق، تۇغقانلىرى يوق كېلىدۇ. يا ساۋاب (ياخشىلىق) ياكى گۇناھ (يامانلىق) بىلەن كېلىدۇ. بىچارە بەندىنىڭ بارلىق ئەھۋالى مۇشۇ تۇرسا، ئۇ قانداقمۇ بىرەر نەرسە تاپسا خۇشال بولۇپ، يوقاتسا نائۇمىد بولۇپ كېتىدۇ؟ بەندىنىڭ ئۆزى يارالمىشى ۋە بارار جايى ھەققىدە پىكىر يۈرگۈزۈشى بۇخىل كېسەللىكنىڭ ئەڭ ئۈنۈملۈك دورىسىدۇر.

مۇسىبەتنىڭ ئاچچىقى ۋە غەم ـ ئەندىشىسىنى داۋالاشنىڭ مۇنداق بىرقانچە تۈرلۈك داۋالاش ئۇسۇلى بار:

**1** ـ بەندە شۇنى بىلىش كېرەككى، ئۇنىڭغا يەتكەن مۇسىبەت ئۇ بەندىنىڭ خاتالىقى سەۋەبىدىن ئەمەس، ئۇنىڭ خاتالىقى ئۇنىڭغا

مۇسىبەت يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەمەس، ئاللاھ مۇنداق دېدى: ﴿يەر يۈزىدىكى بارلىق ھادىسىلەر ۋە ئۆزەڭلار ئۇچرىغان مۇسىبەتلەر بىز ئۇلارنى يارىتىشتىن بۇرۇن لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىلغان، بۇ ئىش شۈبھىسىزكى ئاللاھقا ئاساندۇر. (ئاللاھ تائالا ئۇلارنى لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىشى) قولۇڭلاردىن كەتكەن نەرسىگە قايغۇرۇپ كەتمەسلىكىڭلار ۋە ئاللاھ بەرگەن نەرسىلەرگە خوش بولۇپ كەتمەسلىكىڭلار ئۈچۈندۇر، ئاللاھ مۇتەكەببىرلەرنى ۋە ئۆزلىرىنى چوڭ تۇتقۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ﴾ [سۈرە «ھەدىد» 22 ـ 23 ـ ئايەتلەر]

2 ـ بەندە يەتكەن مۇسىبەتكە قارىسۇن: ئۇ شۇنى بىلىدۇكى ئاللاھ ئۇنىڭغا يەنە ئۇرغۇن نەرسىلەرنى قالدۇرۇپ قويغان، ئەگەر ئۇ سەۋر قىلسا، يوقاتقان نەرسىسى نەچچە ھەسسە كۆپ ۋە ياخشى نەرسىلەرنى بېرىدۇ، ئەگەر ئاللاھ خالىسا ئىدى، مۇسىبەتنى ھازىرقىدىنمۇ چوڭ قىلالايتتى.

3 ـ مۇسىبەتنىڭ ئوتىنى باشقا مۇسىبەت يەتكۈچىلەردىن ئۆلگە ئېلىش ئارقىلىق ئۆچۈرسۇن، ئۇ شۇنى بىلسۇنكى: ھەممىلا يەردە «قازاننىڭ قۇلىقى تۆت»، ئوڭ تەرەپكە قارىسا مېھنەتنى، سول تەرەپكە قارىسا ھەسرەتنى كۆرىدۇ. ئەگەر ئۇ دۇنيانىڭ ھەممىلا يېرىنى تەكشۈرۈپ چىقسا، دۇنيادىكى ھەممىلا ئادەمنى دەرتمەن كۆرىدۇ، يا ياخشى نەرسىدىن ئايرىلغان ياكى يامان نەرسىگە يولۇققان، دۇنيانىڭ خۇشاللىقى بىر شىرىن چۈش ياكى ئۆتكىنچە سايە. ئازراق كۈلدۈرۈپ، كۆپلەپ يىغلىتىدۇ. بىر كۈن خوشال قىلسا، زامان ـ زامان ئۇسال قىلىدۇ. ئازراق ھۇزۇرلاندۇرۇپ، ئۇزاق چەكلەپ قويىدۇ. بىر قورونى خوشاللىققا تولدۇرۇپ، ئارقىدىنلا ئىبرەتكە كۆمۈۋېتىدۇ. بىر كۈن كۈلدۈرسە، خوشال قىلسا، يەنە بىر كۈن غەمكىن قىلىدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: ھەر خوشاللىقنىڭ بىر قايغۇسى بار، بىر ئائىلىگە خوشاللىق تولسا قايغۇمۇ تولىدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى سىيرىن مۇنداق دېگەن: ھەرقانداق كۈلكىنىڭ ئارقىسىدا بىر يىغا بار.

ھىيرەنىڭ پادىشاھى ھىندى بىنتى نۇئمان مۇنداق دېگەن: بىز

پادىشاھ ۋاقتتا، كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئىززەتلىك ۋە كۈچلىكى ئىدۇق، كېيىن كىشىلەرنىڭ ئەڭ تۆۋىنى بولۇپ قالدۇق. ئاللاھ ھەقىقەتەن بىر جايىنى خوشاللىقا تولدۇرسا، ئىبرەتكىمۇ تولدۇرىدىكەن.

بىر ئادەم ئۇنىڭ ئەھۋالىنى سورىغاندا ئۇ: بىر كۈنى بىز ئەرەبلەر تەلمۈرىدىغان كىشىلەردىن بولدۇق، يەنە بىر كۈنى ھەممە ئەرەبلەرنىڭ رەھىمسى كەلگۈدەك ھالغا چۈشۈپ قالدۇق دېگەن.

بىر كۈنى ئۇنىڭ سىڭلىسى ھۆرقە (ئۇلار ئەزىز ۋاقتىدا) يىغلىدى، ئۇنىڭدىن: بىرسى سىزگە ئەزىيەت بەردىمۇ؟ نېمە ئۈچۈن يىغلايسىز؟ دېگەندە، ئۇ: ياق! لېكىن جەمەتىمىزنىڭ روناق تېپىپ گۈللەنگەنلىكىنى كۆردۈم، ھەرقانداق بىر ئائىلە خوشاللىققا چۆمسە، ئارقىدىنلا غەمگە چۆمىدۇ دېگەن.

ئىسھاق ئىبنى تەلھە مۇنداق دەيدۇ: بىر كۈنى ھىندىنىڭ يېنىغا كىردىم ۋە ئۇنىڭدىن: پادىشاھنىڭ ئىبرەتلىرىگە قانداق قارايسىز؟ دەپ سورىسام، ئۇ: تۈنۈگۈنگە قارىغاندا بۈگۈن ياخشى (يەنى پادىشاھلىقتىن بۈگۈنكى كۈنىمىز ياخشى)، بىز كىتابلاردا شۇنداق ئۇچرىتىمىز: خوشال خورام ياشىغان ئائىلە چوقۇم ئىبرەتكە تولىدۇ، زامان بىر قەۋمگە سۆيۈملۈك كۈن بەرسە، ئۇلار چوقۇم ئۆزلىرى ياقتۇرمايدىغان كۈنگە ھامىلدار بولىدۇ، ئاندىن ئۇ بۇ شېئىرنى ئوقۇدى:

خان بولغاندا ئىشلىرىمىز ئىش ئىدى،
پۇقرالىرىمىز ئاستىمىزدا خىش ئىدى.
ھوقۇق، دۇنيا قولىمىزدىن چىققاندا،
ئىناۋەت، ئارمانىمىز يەر چىشلىدى.

4 ـ شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاھ ئۇرۇش مەسىلىنى ھەل قىلالمايدۇ، بەلكى مۇرەككەپلەشتۈرىۋېتىدۇ، ئەملىيەتتە ئۇ كېسەلنى ئاۋۇتىدۇ.

5 ـ شۇنى بىلىش كېرەككى، سەۋر ۋە تەسلىم بولۇشنىڭ ساۋابى ئەمەلىيەتتە مۇسىبەتتىن چوڭ بولىدۇ، ئۇ ساۋاب: مۇسىبەت ئەھلىنىڭ سەۋر قىلغىنىغا بېرىلىدىغان مەغپىرەت، رەھمەت ۋە ھىدايەتلەردۇر.

6 ـ شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاھ ئۇرۇش دۇشمەننى خوشال قىلىدۇ، دوستنى غەمكىن قىلىدۇ، تەڭرىنى غەزەپلەندۈرىدۇ، شەيتاننى خوشال قىلىدۇ، ئەجىر ـ ساۋابىنى يوقىتىدۇ، روھىنى چۈشكۈنلەشتۈرۈپ، نەپسىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. ئەگەر سەۋر قىلىپ ساۋاب ئۈمىد قىلسا، شەيتان يىراقلىشىدۇ، نا ئۈمىد قايتىدۇ، تەڭرى رازى بولىدۇ، دوست خوشال، دۇشمىنى ئۇسال بولىدۇ. ئۇ ئۆلارغا ئۆلاردىن بۇرۇن تەسەللى بېرىدۇ. مانا بۇ كامالى ۋە مۇستەھكەم ئىرادىدۇر. يۈزگە شاپىلاقلاش، ياقا يىرتىش، لەنەت بىلەن بەد دۇئا قىلىش، تەقدىرگە غەزەپلىنىش... ئۇ مەردانىلىق ۋە توغرا يول ئەمەس.

7 ـ شۇنى بىلىش كېرەككى، سەۋر ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلىشتىن كېلىدىغان لەززەت ۋە خۇشاللىق، ئۇ ئادەمگە يەتكەن مۇسىبەت يەتمەي قالغاندا بولىدىغان خوشاللىق ۋە لەززەتتىن نەچچە ھەسسە يۇقىرى بولىدۇ. ئاللاھقا ھەمدۇسانا ئېيتىپ ۋە ئىشلىرىنى ئۇنىڭغا تاپشۇرۇپ ئېرىشىدىغان جەننەتتىكى ‹بەيتۇل ھەمد› دېگەن ئۆي، بۇ ئادەمگە كۇپايە قىلىدۇ. ئۇ سىلىشتۇرۇپ باقمامدۇ: ھازىرقى مۇسىبەت چوڭمۇ ياكى جەننەتتىكى ‹بەيتۇل ھەمد› دىن قۇرۇق قېلىش مۇسىبىتىمۇ؟

‹تىرمىزى› دا: كىشىلەر قىيامەت كۈنى مۇسىبەت ئىگىللىرىگە بېرىلىدىغان ساۋابلارنى كۆرۈپ، پانى دۇنيادا بەدەنلىرىنىڭ قايچىلار بىلەن قايچىلىنىپ كېتىشىنى ئۈمىد قىلىشىدۇ. [2402 ـ ھەدىس]

بەزى سەلەفلەر مۇنداق دېگەن: دۇنيادا مۇسىبەت بولمىسا، ئاخىرەتتە ھەممىمىز قەلەندەر بولۇپ قالاتتۇق.

8 ـ قەلبنى ‹ئاللاھ مۇسىبەتنىڭ ئورنىنى تولدۇرىدۇ› دېگەن ئۈمىد بىلەن تولدۇرۇش كېرەك. ھەرقانداق نەرسىنى تولۇقلىغىلى بولىدۇ، پەقەت ئاللاھنىڭلا ھەققىنى تولۇقلىغىلى بولمايدۇ.

9 ـ شۇنى بىلىش كېرەككى، بەندىنىڭ مۇسىبەتتىن ئالىدىغان نېسىۋىسى، شۇ مۇسىبەتنىڭ ئۇ بەندىگە ئېلىپ كەلگەن نەتىجىسىگە باغلىق. ئەگەر ئۇ بەندە ئۇ مۇسىبەتكە رازى بولسا، بۇ ئادەمگە ئاللاھنىڭ رازىلىقى نېسىپ بولىدۇ، غەزەپلەنسە ئۇنىڭ غەزىپى نېسىپ بولىدۇ. نېمىنى پەيدا قىلساڭ نېسىۋەڭ شۇ! يا ياخشى

نېسۋىنى ياكى ئۇنىڭ يامىنىنى تاللا، ئۇ ئۆز ئىختىيارىڭ! ئەگەر نارازىلىق ۋە كۆپىرىنى پەيدا قىلساڭ، ئارخۇىڭ ھالاك بولغۇچىلار قاتارىدا بولىدۇ. ئەگەر ئاھ ئۇرۇپ پەرزىنى ئادا قىلمىساڭ، ياكى ھارامنى قىلساڭ، چەكتىن ئاشقانلار تىزىملىكىدە بولۇسەن. ئەگەر سەۋر قىلالماي، شىكايەت قىلساڭ ئالدانغان، زىيانكارلار قاتارىدا سانىلىسەن. ئەگەر ئاللاھقا ئاچچىقلاپ، تەنە قىلساڭ دىنسىزلىق ئىشىكىنى چەككەن ياكى ئاچقان بولىسەن. ئەگەر سەۋر قىلسڭ، ئاللاھ ئۈچۈن مۇستەھكەم تۇرساڭ، سەۋر قىلغۇچىلار تىزىملىكىگە يېزىلىسەن. رازى بولساڭ، رازى بولغۇچىلار قاتارىدا بولىسەن. ئەگەر ھەمدۇسانا ئېيتىپ، شۈكرى قىلساڭ، شۈكرى قىلغۇچىلاردىن بولىسەن ۋە ھەمدى ئېيتقۇچىلار بىلەن ھەمدى بايرىقى ئاستىدا بولىسەن. ئەگەر ئاللاھنىڭ دىدارىغا ئاشىق بولۇپ، مۇھەببەت ھاسىل قىلساڭ، ئاللاھنى ياخشى كۆرىدىغان ئىخلاسمەنلەر قاتارىدا بولىسەن.

‹مۇسنەدى ئەھمەد› ۋە ‹ترمىزى› دىكى مەھمۇد ئىبنى لەبىدنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئاللاھ بىر قەۋمنى دوست تۇتسا، ئۇلارغا بالا ـ قازا بېرىدۇ، رازى بولغانغا ئاللاھنىڭ رازىلىقى، غەزەپلەنگەنگە ئاللاھنىڭ غەزىپى بولىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئەگەر ئاھ ئۇرسا، ئۇنىڭغا دەرت ـ ئەلەم بولىدۇ. [ ترمىزى 2396 ـ ھەدىس]

**10** ـ شۇنى بىلىش كېرەككى، بەندە قانچىلىك ئاھ ئۇرسىمۇ، ئاخىرى يەنىلا مەجبۇرى ھالدا سەۋر قىلىدۇ، ئۇنىڭغا ساۋابمۇ بولمايدۇ، بۇ ياخشى ئىش ئەمەس.

بەزى ھۆكىمالار مۇنداق دەيدۇ: ئەقىللىق ئادەم مۇسىبەت يەتكەن بىرىنچى كۈنى، نادانلار مۇسىبەتتىن بىر قانچە كۈن كېيىن قىلىدىغان ئىشنى قىلىدۇ. بىر ئادەم ئىززىتى بىلەن سەۋر قىلالمىسا، چاھارپايدەك ئاستا ـ ئاستا سۈۋۈيدۇ.

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سەۋر قىلىش دېگەن تۇنجى مۇسىبەت يەتكەندە بولىدۇ» دېگەن. [1252 ـ ھەدىس]

ئەشئەس ئىبنى قەيس مۇنداق دېگەن: ئەگەر سەن ئىمان بىلەن

ساۋاب ئۈمىد قىلىپ سەۋر قىلالمىساڭ، چاھارپايدەك ئاستا ـ ئاستا سۈۋۈيسەن.

**11** ـ شۇنى بىلىش كېرەككى، ئەڭ ئۈنۈملۈك دورا، بەدىنىنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە ئىلاھى شۇ بەندە ئۈچۈن ياخشى كۆرگەن ۋە رازى بولغان نەرسىگە شۇ بەدىنىنىڭ قوشۇلۇشى ۋە قوبۇل قىلىشىدۇر، مۇھەببەتنىڭ خۇسۇسىيىتى ۋە سىرى ئۆز مەھبۇبى بىلەن ئۈرتاقلىشىشتۇر. ئەگەر بىر ئادەم مەھبۇبىنىڭ مۇھەببىتىنى دەۋا قىلسا، ئاندىن مەھبۇبى ياخشى كۆرگەن نەرسىنى ناخۇش كۆرسە، مەھبۇبى ناخۇش كۆرگەننى ياخشى كۆرسە، ئۇ ئۆز مۇھەببىتىنىڭ يالغانلىقىنى ئىسپاتلاش بىلەن بىرگە مەھبۇبىنىڭ غەزىپىگە ئۇچرايدۇ.

ئىمران ئىبنى ھۇسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كېسەل بولۇپ قالسا، كېسەلى ھەققىدە مۇنداق دەيتتى: ماڭا سۆيۈملىكى، ئۇنىڭغىمۇ سۆيۈملۈك. بۇ سۆزنى ئەبۇئەلئالىيەمۇ دېگەن.

بۇ خىل داۋالاشنى پەقەت ئاللاھنى ھەقىقىي دوست تۇتقۇچىلارلا ئېلىپ بارالايدۇ. كۆرگەنلا كىشىلەر بۇ خىل داۋالاشنى قاملاشتۇرالمايدۇ.

**12** ـ مۇسىبەت يەتكۈچى يەتكەن مۇسىبىتى يەتمىگەن بولسا ئالدىغان لەززەت بىلەن، مۇسىبەتتىن كېيىن ئاللاھنىڭ بېرىدىغان ساۋابىنىڭ لەززىتىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرسۇن. ئەگەر ساۋاب لەززىتى ۋە ھوزۇرىنى يۇقىرى دەپ قارىسا، ئاللاھنىڭ تەۋپىقىغا ھەمدۇسانا ۋە شۈكرىلەر ئېيتسۇن. ئەگەر يەنە بىرىنىڭ لەززىتى يۇقىرى دەپ قارىسا، شۇنى بىلىۋالسۇنكى ئۇنىڭ ئەقلى، قەلبى ۋە ئېتىقادى... دا ئۇنىڭغا يەتكەن دۇنيالىق مۇسىبەتتىنمۇ چوڭ بىر مۇسىبەت بار.

**13** ـ مۇسىبەت يەتكەن ئادەم شۇنى بىلىش كېرەككى، مۇسىبەتنى بەرگۈچى ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلىدىغان ۋە ئەڭ رەھىمدىل بولغان ئاللاھ تائالادۇر. ئاللاھ ئۇنىڭغا ئۇنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن ياكى ئازابلاش ئۈچۈن ۋە ياكى ۋەيران قىلىش ئۈچۈن مۇسىبەت بەرمىدى، بەلكى ئۇنىڭ سەۋرىسىنى، رازىلىقىنى، ئىمانىنى سىناپ، ئۇنىڭ نالە ـ زارىنى ئاڭلاش ئۈچۈن، ئۆز ئىشىكىنى چەكتۈرۈش ئۈچۈن، ئۆزىگە يېلىندۇرۇش ئۈچۈن، قەلبى سۇنۇق ھالدا ئىككى قولىنى كۆتۈرۈپ

ئۆزىگە شىكايەت قىلدۇرۇش ئۈچۈن بۇ مۇسىبەتنى بەردى.

شەيخ ئابدۇلقادىر جىلانى مۇنداق دېگەن: ئى ئوغلۇم! مۇسىبەت سېنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن كەلمىگەن، ئۇ پەقەت سېنىڭ سەۋرەڭ ۋە ئىمانىڭنى سىناش ئۈچۈن كەلگەن. ئى ئوغلۇم! تەقدىر دېگەن بىر بۆرە، ئۇ تاپنى يېمەيدۇ.

خۇلاسىلىغاندا: مۇسىبەت ـ بەندىنىڭ ھاسلاتلىرىنى تازىلىغۇچىدۇر. ئۇنىڭ قىلمىشلىرىنىڭ ھەممىسى يا ساپ ئالتۇن بولىدۇ ياكى داشقال بولۇپ تاشلىۋېتىلىدۇ. ئەگەر بەندە بۇ پانى دۇنيادا قىلمىشلىرىنىڭ ساپلىرى بىلەن داشقىلىنى ئايرىپ، ھەم داشقىلىدىن قۇتۇلمىسا، قىيامەت كۈنى ئۇنى ئايرىش ئۈچۈن تېخىمۇ چوڭ بىر ئوچاق كېتىدۇ... ئۇ بولسىمۇ دوزاخ! بۇنى چۈشەنگەن بەندە ئاللاھنىڭ ھازىر بەرگەن پۇرستىنىڭ قەدرىگە يېتىشى لازىم.

**14** ـ مۇسىبەت يەتكۈچى شۇنى بىلىش كېرەككى، ئەگەر ئۇنىڭغا دۇنيانىڭ مۇشۇ مېھنەتلىرى، جاپالىرى، مۇسىبەتلىرى... يەتمىسە، چوقۇمكى ئۇ تەكەببۇرلۇق ۋە ئۆزئۆزىدىن پەخىرلىنىش، مەنمەنچىلىك ۋە قەلبى قارىلىق كېسەللىرىگە گىرىپتار بولاتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ بۇ دۇنيادىمۇ، ئاخىرەتتىمۇ ھالاك بولاتتى. ئەڭ مېھرىبان تەڭرىم تائالانىڭ رەھمىتى شۇكى ـ ئەشۇ كېسەللەرگە لايىق تۈرلۈك مۇسىبەت دېگەن بۇ دورىنى بېرىپ تۇرىدۇ، بۇ بولسا يۇقىرىقى ئىللەتلەردىن بەندىلەرنى ساقلاش ۋە بەندىلەرنىڭ ھەقىقىي بەندىچىلىكىنىڭ ساغلاملىقىنى قوغداش، ھەمدە ئۇ بەندىدىن ھالاك قىلغۇچى ناچار، بۇزۇق ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلاش ئۈچۈندۇر. بەندىلىرىگە بالا ـ قازا بېرىپ مەرھەمەت قىلىدىغان، نېمەت بېرىپ سىنايدىغان ئاللاھ ئاجايىپ ئۇلۇغ ۋە پاك مۇنەززەھتۇر.

ئەگەر تەڭرىم تائالا بەندىلەرنى مېھنەت ۋە بالا ـ قازا دورىلىرى بىلەن داۋالاپ تۇرمىسا، بەندىلەر ئۇنىڭغا قارشى چىقىپ، بۇيۇنتاۋلۇق قىلىشاتتى. ئەگەر ئاللاھ بىر بەندىگە ياخشىلىق قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭ ھالىغا يارىشا مېھنەت ۋە سىناق دېگەن دورىنى بېرىپ، ئۇنى تاكى تازىلاپ، پاكلاپ، ئاقارتىپ، ھالاك قىلغۇچى كېسەللەردىن خالى قىلىدۇ ۋە ئۇنى دۇنيالىق مەرتىۋىلەرنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى بولغان

‹بەندە› لىك دەرىجىسىگە كۆتۈرىدۇ ۋە ئاخىرەتنىڭ ئەڭ يۇقىرى مەرتىۋىسى بولغان ‹زاتى ئىلاھىنى كۆرۈش› ۋە ‹ئۇ زاتقا يېقىن بولۇش› دەرىجىسىنى بېرىدۇ.

**15** ـ شۇنى بىلىش لازىمكى: دۇنيانىڭ ئاچچىقلىرى ئاخىرەتنىڭ ھالاۋىتىدۇر. ئاللاھ ئىشلارنى ئەنە شۇنداق قارمۇقارشى ئورۇنلاشتۇرغان. شۇڭا دۇنيانىڭ ھالاۋىتى ئاخىرەتنىڭ ئاچچىقىدۇر. مەڭگۈلۈك ھالاۋەتكە ئېلىپ بارىدىغان ۋاقىتلىق ئاچچىق ئۇنىڭ ئەكسىدىن تولىمۇ ياخشىدۇر.

بۇلارنى چۈشەنمىسىڭىز، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ سۆزىنى ئانالىز قىلىپ كۆرۈڭ: جەننەت ناخۇش نەرسىلەر بىلەن ئورالغان، دوزاخ ھاۋايى ـ ھەۋەسلەر بىلەن ئورالغاندۇر. [مۇسلىم **7061** ـ ھەدىس]

بۇ مەسىلىدە كىشىلەرنىڭ ئەقلى پەرقلىق بولغاچقا، ئادەملەرنىڭ ھەقىقىتى ئاشكارا بولىدۇ. ئۇلارنىڭ كۆپۈنچىسى ۋاقىتلىق ھالاۋەتنى تۈگىمەيدىغان مەڭگۈلۈك ھالاۋەتتىن ئۈستۈن كۆرىدۇ. مەڭگۈلۈك ھالاۋەت ئۈچۈن، ئازغىنە ئاچچىقنى تېتىيالمايدۇ. مەڭگۈلۈك ئىززەت ئۈچۈن ئازغىنە خارلىقنى كۆتىرەلمەيدۇ. مەڭگۈلۈك خاتىرجەملىك ئۈچۈن ئازغىنەڭ مېھنەتكە (قىيىنچىلىققا) بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. ئۇلارنىڭ نەزىرىدە بۈگۈنكىسى ‹نەق›، كەلگۈسى ‹نىسىي›. ئىمان ئاجىز، ھاۋايى ـ ھەۋەس ئۇنىڭغا ھاكىم! مانا بۇلاردىن بۈگۈن ئۈچۈن بارلىقنى بېغىشلاپ، ئاخىرەتنى رەت قىلىش كېلىپ چىقىدۇ... بۇلار بۈگۈنكى جەمئىيەتنىڭ كۆزقارشى، پرىنسىپى ۋە سىرتقى كۆرىنىشىگە نەزەر سالغاندىكى رېئاللىقتۇر. ئەمما بۈگۈننىڭ ساختا پەردىسىنى يىرتىپ تاشلايدىغان، يىراقنى كۆرىدىغان سەزگۈر قاراشلار... بۇ باشقا بىر ئىشتۇر.

ئى ئىنسان! ئاللاھنىڭ يېقىن ۋە ئىتائەتمەن بەندىلىرىگە بېرىدىغان ۋە تەييار قىلغان نەرسىلىرىگە قارا! ئۇ نېمەتلەر ـ مەڭگۈلۈك نېمەت، ئەبەدىي سائادەت، بۈيۈك ۋە ئۇلۇغ نىجاتلىقتۇر. ئاندىن بىكار تەلەت، ئۆز ھەقلىرىنى زايا قىلغان كىشىلەرگە تەييار قىلىنغان نەرسىلەرگە قارا! ئۇلار ـ خارلىق، ئازاب ۋە مەڭگۈلۈك

ھەسرەتلەردۇر. ئاندىن ئۇ ئىككى خىل تەقسىماتنىڭ قايسىسى ساڭا لايىق ئىكەن؟ كۆرۈپ باق! ھەر بىر ئادەم ئۆزىگە مۇناسىپ دورا ئالىدۇ. دورىنىڭ مۇرەككەپلىرىگە بويۇندىماي ئاددىيسىغا قارا! مەيلى سەن تېۋىپ بول ياكى كېسەل.

## قىيىنچىلىق، خاپىلىق ۋە غەم ـ ئەندىشىلەرنى داۋالاش

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خاپىلىق ياكى قىيىنچىلىق يەتكەندە مۇنداق دەيتتى: «ئۇلۇغ، مەرھەمەتلىك بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، ئاسمان ـ زېمىننىڭ پەرۋەردىگارى ۋە ئۇلۇغ ئەرشىنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، يەتتە قات ئاسمانىنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، ئۇ ـ زېمىننىڭ پەرۋەردىگارى ۋە ئۇلۇغ ئەرشىنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر». [بۇخارى **6345** ـ، مۇسلىم **6858** ـ ھەدىسلىرى]

‹تىرمىزى› دا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر ئىش ئېغىر كەلسە مۇنداق دەيتتى: «ئى مەڭگۈ ئۆلمەيدىغان تىرىك زات! بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنى ئۆزلۈكسىز ھالدا ئىدارە قىلىپ، رەھمىتىڭگە يېلىنىپ، ياردەم سورايمەن». [**3524** ـ ھەدىس]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرەر ئىشقا يولۇقسا ئاسمانغا قاراپ مۇنداق دەيتتى: «بۈيۈك ئاللاھ پاك ـ مۇنەززەھتۇر»، قاتتىق دۇئا قىلغاندا: «ئى مەڭگۈ ئۆلمەيدىغان تىرىك زات! بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنى ئۆزلۈكسىز باشقۇرىدىغان زات!» دەيتتى. [تىرمىزى **3436** ـ ھەدىس]

‹ئەبۇ داۋۇد› ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيىنچىلىقنىڭ دۇئاسى: ”ئى ئاللاھ! رەھمىتىڭنى ئۈمىد قىلىمەن، بىردەممۇ مېنى نەپسىمنىڭ مەيلىگە قويۇۋەتمىگىن، مېنىڭ ئىشىمنىڭ

ھەممىسنى تۈزەتكىن، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر‘‘». [5067 ـ ھەدىس]

ئەسما بىنتى ئۇمەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: «سىزگە قىيىنچىلىقتا يولۇققاندا ئوقۇيدىغان سۆزلەرنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟: «مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ئاللاھتۇر، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەيمەن». يەنە بىر رىۋايەتتە: «ئۇنى يەتتە قېتىم ئوقۇڭ» دېگەن». [ئەبۇ داۋۇد 1525 ـ ھەدىس]

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەمگە غەم ـ ئەندىشە يەتسە، ئاندىن: «ئى ئاللاھ ! شۈبھىسىزكى مەن سېنىڭ بەندەڭمەن، سېنىڭ بەندەڭنىڭ ئوغلىمەن، سېنىڭ ئايال بەندەڭنىڭ ئوغلىمەن، مېنىڭ كوكۇلام سېنىڭ ئىلكىڭدىدۇر، سېنىڭ مېنىڭ ھەققىمدىكى ھۆكمىڭ ئىجرا بولغۇچىدۇر، مېنىڭ توغرامدىكى تەقدىرىڭ ئادىلدۇر، سەن ئۆزەڭنى ئاتىغان، ياكى كىتابىڭدا نازىل قىلغان ياكى سېنىڭ ياراتقانلىرىڭدىن بىرەر نەرسىگە بىلدۈرگەن ياكى ئۇنى دەرگاھىڭدىكى غەيب ئىلمىڭغا خاس قىلغان ھەر بىر ئىسمىڭنىڭ ھۆرمىتى بىلەن سورايمەنكى: قۇرئاننى قەلبىمنىڭ باھارى، كۆكرىكىمنىڭ نۇرى ۋە بېشىمدىكى غەم ـ قايغۇنى كۆتۈرىۋېتىدىغان يورۇقلۇق قىلغايسەن} دېسە ئاللاھ ئۇ ئادەمنىڭ غەم ـ ئەندىشىسىنى يوقىتىدۇ ۋە خوشاللىق ئاتا قىلىدۇ. [مۇسنەدى ئەھمەد 394/1 ـ ھەدىس]

‹تىرمىزى› سەئىد ئىبنى ئەبى ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «يۇنۇس ئەلەيھىسسالام كىت ئىچىدە تۇرۇپ بۇ دۇئانى ئوقۇغان: ﴿ئى پەرۋەردىگارىم! سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر، سەن پاك ـ مۇنەززەھتۇرسەن، مەن ھەققەتەن ئۆز نەپسىمگە زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم﴾ ئەگەر ھەرقانداق مۇسۇلمان بۇ دۇئانى قىلسىلا، ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبىرىمىز: قىيىنچىلىقتا يولۇققان ئادەم بۇرادىرىم يۇنۇس (ئەلەيھىسسالام) قىلغان

دۇئانى ئوقۇسىلا، ئاللاھ ئۇنىڭ قىيىنچىلىقىنى يەڭگىللىتىپ بېرىدۇ» دېگەن. [3505 ـ ھەدىس]

‹ئەبۇ داۋۇد› تا ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى مەسجىدكە كىرسە بىر ساھابى (ئۇنىڭ ئىسمى ئەبۇ ئۇمامە) تۇرۇپتۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئەبۇ ئۇمامە! ناماز ۋاقتى ئەمەس بىر چاغدا مەسجىدكە كىرىپسىز؟» دېۋىدى، ئۇ كىشى: ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! قەرزنىڭ غېمى مېنى مەسجىدتە ئولتۇرغۇزدى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن سىزگە شۇنداق بىر سۆزنى ئۆگىتىپ قويايمۇ؟ ئۇ سۆزلەرنى ئوقۇسىڭىز، ئاللاھ سىزنىڭ غەملىرىڭىزنى كەتكۈزۈپ، قەرزلىرىڭىزنى ئادا قىلىپ بېرىدۇ» دېدى. ئۇ كىشى ماقۇل! دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئەتىسى ـ ئاخشىمى مۇنۇ دۇئانى كۆپ ئوقۇڭ» دېدى: «ئى ئاللاھ! ساڭا سىغىنىپ، غەم ـ قايغۇدىن، ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىقتىن، بېخىللىقتىن، قەرزنىڭ بېسىۋېلىشىدىن ۋە كىشىلەرنىڭ خورلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن» ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: شۇنداق قىلىۋىدىم، ئاللاھ مېنىڭ غېمىمنى يوقىتىپ، قەرزىمنى ئادا قىلىپ بەردى. [1555 ـ ھەدىس]

‹ئەبۇداۋۇد› ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىستىغفارنى كۆپ ئېيتقان ئادەمنىڭ ھەرقانداق غېمىنى ئاللاھ يەڭگىل قىلىدۇ. قىيىنچىلىقىنى ھەل قىلىپ بېرىدۇ. ئۇ ئادەمگە ئويلىمىغان يەردىن رىزىق ئاتا قىلىدۇ. [1518 ـ ھەدىس]

‹مۇسنەدى ئەھمەد› تە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيىنچىلىققا يولۇقسا نامازغا تۇتۇش قىلاتتى دېيىلگەن. ئاللاھ تائالامۇ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ناماز بىلەن، سەۋر بىلەن ياردەم تەلەپ قىلىڭلار﴾ [سۈرە ‹بەقەرە› 45 ـ ئايەت]

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «جىھاد جەننەتنىڭ ئىشىكلىرىدىن بىر ئىشىك. ئاللاھ ئۇ ئارقىلىق كىشىلەرنى غەم ـ ئەندىشىدىن خالاس قىلىدۇ».

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «غەم ـ ئەندىشىسى كۆپ بولۇپ كەتكەن ئادەم: «ئاللاھنىڭ مەدىتى بولمىسا قولمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ، ئاللاھقا يۆلىنىشدىن باشقا ھېچقانداق ئامالىمىز يوق» نى كۆپ ئوقۇسۇن.

‹بۇخارى› ۋە ‹مۇسلىم› دا: ئۇ (يۇقىرىقى دۇئا) جەننەت بايلىقلىرىدىن بىر بايلىق دېيىلگەن. [بۇخارى **6409** ـ، مۇسلىم **6802** ـ ھەدىسلىرى]

‹تىرمىزى› دا: جەننەت ئىشىكلىرىدىن بىر ئىشىك دېيىلگەن. [**3581** ـ ھەدىس]

يۇقىرىقى (ئىلاھى) دورىلار ئون بەش خىل دورىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ دورىلارنىڭ غەم ـ ئەندىشە كېسەللىكلىرىنى يوقىتىشقا كۈچى يەتمىسە، كېسەللىكنىڭ بەدەندە مەھكەم ئورناپ كەتكەنلىكىنى، كېسەل بولغان بەدەن ئۈچۈن ئومۇمىيۈزلۈك چىقىرىپ تاشلاش (بوشىتىش) ئېلىپ بېرىشنىڭ زۆرۈرلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

بۇ ئون بەش خىل دورىلار:

**1** ـ رۇبۇبىيەت تەۋھىدى (ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرىنى ئومۇمىي ۋە خۇسۇسىي جەھەتلەردە پەرۋەردىگارلىقىنىڭ يېگانىلىقىنى ئېتىراپ قىلىدىغان تەۋھىد).

**2** ـ ئىلاھى تەۋھىد (ئاللاھنىڭ ھەقىقىي ئىلاھلىقى ۋە ئىبادەتكە پەقەت شۇ ئاللاھنىڭلا يېگانە ھالدا لايىق ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدىغان تەۋھىد).

**3** ـ ئىلمىي، ئېتىقادىي تەۋھىد.

**4** ـ ئاللاھنىڭ بەندىلەرگە زۇلۇم قىلمايدىغانلىقىنى يەنى بەندىنى سەۋەبسىز جازالىمايدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىپ ئۇلۇغلاش.

**5** ـ بەندىنىڭ ئۆز ـ ئۆزىگە زۇلۇم قىلىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىش.

**6** ـ ئاللاھنىڭ ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىسىملىرى ۋە سۈپەتلىرى

بىلەن، ئاللاھقا يېقىنلىق ئىزدەش. بۇ خىل ئىسىملىرىدىن: ئەلھەييۇ، ئەلقەييۇم.

7 ـ پەقەت يېگانە ئاللاھتىنلا ياردەم تەلەپ قىلىش.

8 ـ بەندە ئۇمىدۋارلىق بىلەن ئاللاھنى ئېتىراپ قىلىش.

9 ـ ئاللاھقىلا تەۋەككۇل قىلىش. ھەممە ئىشنى ئۇنىڭغىلا تاپشۇرۇش ۋە ئۇنى ئېتىراپ قىلىش. يەنى: ئاللاھ بەندىنى پۇتۇنلەي كونترول قىلغان بولۇپ، خالىغانچە بىر تەرەپ قىلالايدۇ، ئۇنىڭ ئىرادىسى چوقۇم ئەمەلگە ئاشىدۇ، ئۇ ھۆكۈم قىلىشتا ئىنتايىن ئادىل دەپ ئېتىراپ قىلىش.

10 ـ بەندە (قۇرئان كەرىم) باغچىلىرىدا ئوتلاقتىكى جانىدارلاردەك يايلىشى كېرەك.

11 ـ ئىستىغفار.

12 ـ تەۋبە.

13 ـ جىھاد.

14 ـ ناماز.

15 ـ مەدەت ۋە يۆلىنىشنى پەقەت بىر ئاللاھقىلا تاپشۇرۇش.

## يۇقىرىقى (مۇسىبەت ۋە غەم ـ ئەندىشە قاتارلىق) كېسەللەرگە بۇ (ئىلاھىي) دورىلارنىڭ تەسىر قىلىش تەرەپلىرى

ئاللاھ تائالا ئىنسان ۋە ئۇنىڭ ھەممە ئەزالىرىنى ياراتتى. ھەر بىر ئەزانى پۇتۇنلۇك بىلەن تولۇق ياراتتى. ئەگەر شۇ ئەزا ئەشۇ پۇتۇنلۇكنى يوقاتسا شۇ ئەزانىڭ ئاغرىقىنى ھېس قىلىدۇ. ئىنسان ئەزالىرىنىڭ پادىشاھى بولغان قەلبنىمۇ ئەنە شۇ پۇتۇنلۇك بىلەن ياراتتى. قەلبمۇ شۇ پۇتۇنلۇكنى يوقاتسا غەم ـ ئەندىشە... دېگەندەك ئاغرىقلار پەيدا بولىدۇ.

ئەگەر كۆز كۆرەلمىسە، قۇلاق ئاڭلىمىسا، تىل سۆزلىيەلمىسە... بۇلارمۇ پۇتۇنلۇكنى، مۇكەممەللىكنى يوقاتقان بولىدۇ.

قەلب (دىل) ئۆزىنىڭ ياراتقۇچىسىنى تونۇش ئۈچۈن، ئۇنىڭغا مۇھەببەت باغلاش ئۈچۈن، ئۇنى بىر بىلىپ ئېتىقاد قىلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ مۇھەببىتى بىلەن خوشاللىق ھېس قىلىش، ئۇنىڭدىن رازى بولۇش، ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىش، ئۇنىڭ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش ياكى ئۇ ئۈچۈن نارازى بولۇش، ئۇنىڭ دوستلىرىغا يېقىنلىق قىلىش، ئۇنىڭ دۈشمەنلىرىنى دۈشمەن دەپ تونۇش، ئۇنى داۋاملىق ئەسلەپ تۇرۇش، ئۇ بارلىق نەرسىلەردىن ئۇنىڭغا سۆيۈملۈك بولۇش، ئۇنىڭ بارلىق نەرسىلەردىن ئۈستۈن ھالدا ئۈمىد بولۇشقا مۇناسىپ ئىكەنلىكىنى بىلىش، ئۇنىڭ قەلبتىكى ئورنى ھەممىدىن بۈيۈك بولۇش، نېمەت، خوشاللىق، لەززەت... بەلكى ھاياتلىق ئۇنىڭسىز ۋۇجۇتقا كەلمەيدىغانلىقىنى تونۇپ يېتىش... قاتارلىقلار ئۈچۈن يارىتىلغان.

يۇقىرىقىلار قەلبكە نىسبەتەن ئوزۇقلىنىش، سالامەتلىك ۋە ھاياتلىققا ئوخشاشتۇر. ئەگەر قەلب (دىل) ئۆزىنىڭ ئوزۇقلىنىش، سالامەتلىك ۋە ھاياتىنى يوقاتسا، غەم ـ ئەندىشە ئۇنىڭ ئەتراپىدىن يۈپۈرۈلۈپ كېلىدۇ، ئاجىزلىق ئورۇن تۇتىدۇ.

ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش، گۇناھ ئۆتكۈزۈش، غەپلەت، ئۇنىڭ ياخشى كۆرگەن ياكى يامان كۆرگەن نەرسىلىرىگە سۇسلۇق بىلەن مۇئامىلە قىلىش (سەل چاغلاش)، ئۇنىڭغا ئاندا ـ مۇندا يۈلىنىش، ئۇنىڭدىن باشقىلارغا يېلىنىش، تەقدىردىن زارلىنىش، ئاللاھنىڭ بېشارەت ۋە ئاگاھلاندۇرۇشلىرىدىن گۇمانلىنىش.... قاتارلىقلار قەلب كېسەللىكلىرىنىڭ ئەڭ چوڭلىرىدىندۇر.

قەلب كېسەللىكلىرى ئانالىز قىلىنسا، يۇقىرىقىغا ئوخشاش ئىشلار كېسەللىك ئۈچۈن ئاساسلىق سەۋەب بولۇپ، باشقا سەۋەبلەر ئاساسەن يوق. ئۇ كېسەللىكلەرنىڭ ئاساسلىق دورىسى (ئۇنىڭدىن باشقا دورىمۇ يوق)، يۇقىرىقىدەك «ئەكس بىلەن داۋالاش» ـ پەيغەمبەرلىك داۋالاشتىن تەركىب تاپقان. ھەممىگە مەلۇملۇق بولغاندەك كېسەللىك ئەكس (زىتى) بىلەن داۋالىنىدۇ. ساغلاملىق ساغلاملىق بىلەن قوغدىلىدۇ. يەنى قەلبنىڭ ساغلاملىقى يۇقىرىقى پەيغەمبەرلىك ئىشلار بىلەن بولىدۇ. ئۇنىڭ (قەلبنىڭ) كېسەللىكى شۇ پەيغەمبەرلىك ئىشلارغا خىلاپ بولغان ئىشلار سەۋەبىدىن بولىدۇ.

تەۋھىد ـ بەندىگە ياخشىلىق، خوشاللىق، لەززەت ۋە سۆيۈنۈش ئىشىكلىرىنى ئاچىدۇ. تەۋبە ـ كېسەللىكنىڭ ئاساسلىق سەۋەبى بولغان بۇزۇق ماددا ۋە خىلتلاردىن قەلبنى تازلايدۇ، قالايمىقانلىشىپ بۇزۇلۇشنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ ۋە بارلىق يامانلىقلارنىڭ ئىشىكىنى تاقايدۇ. بەخت ـ سائادەت ۋە ياخشىلىقنىڭ ئىشىكى تەۋھىد بىلەن ئېچىلىدۇ. يامانلىقلارنىڭ ئىشىكى تەۋبە ۋە ئىستىغفار بىلەن تاقىلىدۇ.

بەزى پېشقەدەم تېۋىپلار مۇنداق دېگەن: تەنىنىڭ ساغلاملىقىنى ئويلىغان ئادەم، ئاز يەپ ـ ئاز ئىچسۇن، قەلب ساغلاملىقىنى ئويلىغان ئادەم گۇناھلارنى تاشلىسۇن.

سابىت ئىبنى قۇررەھ مۇنداق دېگەن: تەنىنىڭ راھىتى ئاز تائام يېيىشتە، روھنىڭ راھىتى گۇناھنىڭ ئاز بولۇشىدا، تىلنىڭ راھىتى ئاز گەپ قىلىشتا.

قەلبكە نىسبەتەن گۇناھلار زەھەردەكتۇر. ئۇ سېنى ھالاك قىلالمىسىمۇ چوقۇم ئاجىزلاشتۇرىدۇ. ئەگەر ئۇ زەھەر ئاجىزلاشتۇرسا، كېسەلگە قارشى تۇرۇش كۈچى يوقايدۇ. قەلب كېسەللىكلىرى تېۋىپى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك مۇنداق دېگەن: (شېئىر)

ساق قەلبلەرنى گۇناھلار ئۆلتۈرەر،
داۋام ئەتمە، ئۇ خارلىقنى كەلتۈرەر.
نەپسىڭگە ئاسى بوپ، تاشلا گۇناھنى،
تەۋبە ـ قەلب شاتلىقىنى كەلتۈرەر.

ھاۋايى ـ ھەۋەس قەلبنىڭ ئەڭ چوڭ كېسىلى. ئۇنىڭغا قارشى ھەرىكەتتە بولۇش قەلبنىڭ ئەڭ ياخشى داۋاسى. ئىنسان نەپسى ئەسلىدە نادان ۋە ئۆز ـ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغۇچى قىلىپ يارىتىلغان، ئۇ نادانلىقىدىن ھاۋايى ـ ھەۋەس قەلبنى بۇزۇپ، كاردىن چىقىرىدۇ. نەپس ئۆز ـ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغاچقا نەسىھەتدار تېۋىپنىڭ سۆزىگە قۇلاق سالمايدۇ. شۇڭا كېسەللىكنى دورا ئۈستىگە دەسسەتسە ئۇنىڭغا بوي سۇنىدۇ. كېسەللىك ئۈستىگە دورا قويسا ئۆزىنى ئەپقاچىدۇ. بۇخىل دورىدىن قېچىپ، كېسەللىك قوغلىشىش ـ ئۇ ئادەمگە ھەرخىل كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلىدۇكى تېۋىپلارمۇ ئۇنى داۋالاشتىن

چارچايدۇ. ساقىيىشىمۇ قىيىن بولىدۇ. ئەڭ چوڭ مۇسىبەت شۇ بولىدۇكى ئۇ نەپس تەقدىرىگە پۈت ئېتىپ قالىدۇ، يەنى نەپس ئومۇمىي ھالىتى بىلەن ئاللاھقا مالامەت قىلىپ، ئۆزىنى ئۆزى ئاقلايدۇ. ھەتتا ئوچۇق - ئاشكارا ھالدا پەرۋەردىگارغا تەنە قىلىدۇ.

كېسەللىك بۇ ھالغا كەلگەندە ساقىيىشىدىن ئۈمىد كۈتكىلى بولمايدۇ. پەرۋەردىگار ئۆز رەھمىتىگە ئالسا، يەنى ئۇنىڭ قەلبىگە يېڭىدىن ھاياتلىق بەرسە ۋە توغرا يول ئاتا قىلسا بۇ باشقا گەپ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدىكى دۇئا - ئىلاھى ۋە رۇبۇبىيەت تەۋھىدلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. پەرۋەردىگار بۈيۈكلۈك ۋە ھەلىملىق بىلەن سۈپەتلەنگەن، بۇ ئىككى سۈپەت قۇدرەت، رەھمەت، ياخشىلىق ۋە كەچۈرۈم قىلىش... لارنىڭ كامالەتىنى تەقەززا قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ رۇبۇبىيىتى (تەربىيەتچىلىكى) يۇقىرى - تۆۋەن ھەممە مەخلۇقاتلارنى ۋە ئەڭ چوڭ يارالمىش بولغان ئەرشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇنداقلا ئاللاھنىڭلا ئىبادەت، مۇھەببەت، قورقۇش، ئۈمىد، ئۈلۈغلاش، بوي سۇنۇش... لارغا لايىق ئىكەنلىكىنى تەقەززا قىلىدۇ. ئۇنىڭ مۇتلەق بۈيۈكلىكى - ئۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق كامالەتلەرنى ئىسپاتلاپ، بارلىق كەمچىلىكلەرنى ئىنكار قىلىدۇ. ئۇنىڭ ھەلىملىقى - ئۇنىڭ ئۆز مەخلۇقاتلىرىغا قىلىدىغان ياخشىلىق ۋە رەھمەتلىرىنىڭ كامالەتىنى تەقەززا قىلىدۇ.

قەلبنى بىلىش ۋە ئاللاھنى تونۇش - ئاللاھنىڭ مۇھەببىتىنى ۋە ئۇنى ئۇلۇغلاشنى ۋە ئۇنى يېگانە بىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن قەلبكە خوشاللىق، لەززەت ۋە سۆيۈنۈش ھاسىل بولىدۇ. شۇنداقلا قىيىنچىلىق، غەم، ئەندىشە يوقىلىدۇ. ھەممە بىلىدۇكى: كېسەل ئادەمگە خوشاللىق ھاسىل بولسا، روھى كۈچلىنىپ، تەبىئىتى ھېسسىي كېسەللەرگە قارشى تۇرۇش جەھەتتە كۈچلۈك ھالەتكە كېلىدۇ. دېمەك خوشاللىق جىسمانى كېسەللەرگە بۇنچە شىپالىق بولغان يەردە، قەلب كېسەللىرىگە ئەلۋەتتە ئالاھىدە رولى بولىدۇ.

ئەگەر قىيىنچىلىقتىكى تارلىق بىلەن، دۇئا ئۆزئىچىگە ئالغان كەڭرىچىلىك سېلىشتۇرۇلسا، قەلبنىڭ بۇ تارچىلىقتىن خوشاللىقنىڭ

كەڭرى مەيدانغا چىقىشتىكى غايەت روشەن مۇناسىۋەتنى بىلگىلى بولىدۇ. بۇ ئىشلارغا پەقەت قەلبى ھەقىقەتكە تولغان ۋە نۇرلانغان ئادەملەرلا تەستىق قىلىدۇ.

«ئى مەڭگۈ ئۆلمەيدىغان تىرىك زات! بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنى ئۈزۈلدۈرمەي باشقۇرىدىغان زات!» نىڭ بۇخىل كېسەلنى داۋالاشتىكى تەسىرىدە بەدىئىي بىر مۇناسىۋەت بار. چۈنكى ئاللاھنىڭ ‹تىرىك› سۈپىتى كامالەتنىڭ بارلىق سۈپەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ‹بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى› سۈپىتى بولسا، جانابى ھەقنىڭ پائالىيەت سۈپەتلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ دۇئا ئۇنىڭ بىلەن دۇئا قىلىنسا، ئىجابەت بولىدىغان، سورالسا بېرىلىدىغان بۈيۈك ئىسىم ئەزەمدىن سانىلىدۇ. ئاللاھ ‹تىرىك› تۇر. تولۇق ھاياتلىق بارلىق كېسەللەرنىڭ ئەكسىدە تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن جەننەت ئەھلىنىڭ ھاياتى تولۇق ھايات بولغاچقا، ئۇلارغا كېسەللىك ۋە غەم ـ ئەندىشىلەر يولۇقمايدۇ ۋە ھېچقانداق ئاپەتكە ئۇچرىمايدۇ. ھاياتنىڭ نۇقسانلىقى (كەمتۈكلىكى) پائالىيەتلەرگە زىيانلىق بولۇپ، ئاللاھنىڭ ‹بەندىلەرنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى› لىقىغا مۇخالىپ كېلىدۇ. ‹بەندىلەرنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى› لىقنىڭ كامالى ‹ھايات› لىقنىڭ كامالى ئۈچۈندۇر. تولۇق بولغان مۇتلەق ھاياتلىقتىن كامالەت سۈپەتلىرى يوقالمايدۇ. ‹بەندىلەرنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى› غا ھەرقانداق بىر ئىشنى قىلىش قىيىن توختىمايدۇ. ‹ھايات›، ‹بەندىلەرنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى› سۈپەتلەرنى ۋاستە قىلىپ كېسەللىككە شىپالىق تىلەش چوقۇمكى ‹ھايات› لىقىغا ئۇيغۇن كەلمەيدىغان ۋە ھەرىكەتكە زىيان بولىدىغان نەرسىلەرنى يوقىتىشتا تەسىرى ئىنتايىن زور.

بۇ مەسىلىنىڭ يەنە بىر مىسالى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالادىن جىبرىئىل، مىكائىل ۋە ئىسرافىل قاتارلىق پەرىشتىلەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئىكەنلىكىنى ۋاستە قىلىپ، ھەقىقەت ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلغان ئىشلاردا توغرا يولغا باشلاشنى تىلىگەن. چوقۇمكى قەلبنىڭ ھاياتلىقى ھىدايەت (توغرا يولدا مېڭىش) بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مەزكۇر ئۈچ پەرىشتىنى ھاياتلىققا مۇئەككەل قىلدى. يەنى:

جىبرىئىلنى قەلبلەر هاياتلىقى بولغان ۋەھيگە مۇئەككەل قىلدى. مىكائىلنى ئومۇمىي جانلىقلارنىڭ هاياتى بولغان هۆل ـ يېغىن (يامغۇر) غا مۇئەككەل قىلدى. ئىسرافىلنى روھلارنىڭ قايتا تىرىلىشى ئۈچۈن پۈۋلەشكە مەسئۇل قىلدى. هاياتلىققا مۇئەككەل بولغان بۇ مەشهۇر، بۈيۈك پەرىشتىلەرنى ئاللاھنىڭ تەربىيلەيدىغانلىقىنى ۋاستە قىلىپ (شىپى كەلتۈرۈپ) تىلەش ـ مەقسەت قىلىنغان نەرسىنىڭ هاسىل بولۇشى ئۈچۈن زور تەسىرى باردۇر.

دېمەك ئاللاھنىڭ ‹هايات›، ‹بەندىلەرنىڭ هەممە ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى› دېگەن ئىسىملىرىنىڭ دۇئا ئىجابەت بولۇش ۋە قىيىنچىلىق هەل بولۇشتا مەخسۇس تەسىرى بار.

هەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھنىڭ بۈيۈك ئىسمى مۇشۇ ئىككى ئايەتتۇر: ﴿سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار بىر ئىلاھتۇر، ئۇنىڭدىن باشقا هېچ مەبۇد بەرهەق يوقتۇر، ئۇ ناهايىتى شەپقەتلىكتۇر ۋە ناهايىتى مېھرىباندۇر﴾ [سۈرە ‹بەقەرە› **163** ـ ئايەت] ۋە ﴿ئەلىف، لام، مىم. ئاللاھتىن باشقا ئاللاھتىن باشقا هېچ مەبۇد بەرهەق يوقتۇر، ئاللاھ هەمىشە تىرىكتۇر، مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر﴾ [سۈرە ‹ئال ئىمران› **1** ـ **2** ــ ئايەتلەر]

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ هەدىسىدە: بىر ئادەم مۇنداق دۇئا قىلغۇدى: «ئى ئاللاھ ! بارلىق هەمدۇسانا ساڭا مەنسۇبتۇر، بەك كۆپ ئىنئام قىلغۇچى يېگانە زاتتۇرسەن، ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقۇچىدۇرسەن، سەن يۈكسەك ئۇلۇغ ۋە هۆرمەتلىكسەن، ئى هايات بولغان زات! ئى بەندىلەرنىڭ هەممە ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى زات! سەندىن شۇنى سورايمەنكى...» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «بۇ ئادەم ـ ئۇنىڭ بىلەن سورالسا بېرىلىدىغان، دۇئا قىلسا ئىجابەت بولىدىغان ئاللاھنىڭ بۈيۈك ئىسمىلىرى بىلەن دۇئا قىلدى». [ئەبۇ داۋۇد **1495** ـ هەدىس]

شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئاغا كىرىشىپ كەتكەندە: «ئى هايات بولغان زات! ئى بەندىلەرنىڭ هەممە ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى زات!» دەپ دۇئا قىلاتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ‹ئى ئاللاھ ! رەھمىتىڭنى ئۈمىد

قىلمەن، بىردەممۇ مېنى نەپسىمنىڭ مەيلىگە قويۇۋەتمىگىن، مېنىڭ ئىشىمنىڭ ھەممىسىنى تۈزەتكىن، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ توقتۇر› دېگىنىدە، ياخشىلىقنىڭ ھەممىسى ئۆز ئىلكىدە بولغان ئاللاھتىنلا ئۈمىد كۈتۈش، يالغۇز شۇنىڭغا يۆلىنىش، ئىشىنىڭ ھەممىسىنى شۇنىڭغىلا تاپشۇرۇش، ئىشلىرىنى ئىسلاھ قىلىش ۋە ئۆزىنى - ئۆزىگە تاشلاپ قويماسلىق، شۇنىڭغىلا يېلىنىش ۋە ئۇنى بىر بىلىش.... قاتارلىقلارنى ۋاستە قىلىپ تىلەش بولۇپ، ئۇنىڭ بۇ كېسەلنى يوقىتىشتا تەسىرى زوردۇر.

‹رەببىم ئاللاھتۇر، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك قىلمايمەن› دېگەن دۇئامۇ يۇقىرىقىدەكتۇر.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدىكى ‹ئى ئاللاھ! مەن سېنىڭ بەندەڭ، بەندەڭنىڭ بالىسى› دېگەن دۇئادا: كىتابقا سىغمىغىدەك ئىلاھى مەرىپەت ۋە بەندىچىلىك سىرلىرى باردۇر. بۇ دۇئادا: ئۆزىنىڭ، ئاتا - ئانىللىرىنىڭ بەندىلىكنى ئېتىراپ قىلىش باردۇر. ھەمدە ئۇنىڭ كوكۇلىسىنىڭ ئاللاھ قولىدا ئىكەنلىكى، ئۇنى ئاللاھ خالىغانچە بىر تەرەپ قىلىدىغانلىقى، بەندە مەيلى پايدا - زىيان، مەيلى ئۆلۈم - يېتىم، مەيلى ھاياتلىق ۋە قايتا تىرىلىش... لەر بولسۇن، ئۆز نەپسىگە ئىگە بولالمايدىغانلىقى ئېتىراپ قىلىنغان. بەندىنىڭ كوكىلىسى ئۆز قولىدا بولمىغاچقا ئۇ ھېچ ئىش قىلالمايدۇ، ئۇ ئاللاھنىڭ سەلتەنەتلىك قەھرى ئاستىدا ياشايدۇ.

دۇئادىكى ‹سېنىڭ مېنىڭ ھەققىمدىكى ھۆكۈمۈڭ ئىجرا بولغۇچىدۇر. مەن توغرۇلۇق تەقدىرىڭ ئادىلدۇر› دېگەن سۆز - بۈيۈك ئىككى ئاساسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بىرى: تەقدىرنى ئىسپاتلاش، يەنى ئاللاھنىڭ بەندە ھەققىدىكى ھۆكۈملىرى ئىجرا بولىدۇ. ئۇنىڭ تەقدىرىدىن، ھۆكمىدىن زادىلا قۇتۇلۇپ بولمايدۇ، ياكى ئۆزگەرتكىلىمۇ بولمايدۇ. ئىككىنچى: ئاللاھ تائالا ھۆكۈم قىلىشتا ئادىل بولۇپ، بەندىلىرىگە زۇلۇم قىلمايدۇ، بەلكى ئادالەت ۋە ياخشىلىق دائىرىسىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ. زۇلۇمنىڭ سەۋەبى: زالىمنىڭ ئېھتىياجى، ياكى ئۇنىڭ نادانلىقى ۋە ياكى ئۇنىڭ يەڭگىلتەكلىكىدىندۇر. ھەممە ۋە ھەممىنى بىلىدىغان، ھەممە

نەرسىدىن بىھاجەت، ھەممە ئۇنىڭغا موھتاج ۋە ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچى زاتتىن زۇلۇمنىڭ سادىر بولۇشى ئەسلا مۇمكىن ئەمەس، ئەڭ كىچىك زەررىمۇ ئۇنىڭ ھېكمىتىدىن، تەقدىرىدىن چىقمايدۇ، خۇددى قۇدرىتى ۋە خاھىشىدىن چىقمىغاندەك. ئۇنىڭ ھېكمىتى ئۇ خالىغاندەك ئىجرا بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھود ئەلەيھىسسالامنى ئۆز قەۋمى باتىل ئىلاھلىرى بىلەن قورقاتمەقچى بولغاندا ئۇ پەيغەمبەر مۇنداق دېدى: ﴿ھۇد ئېيتتى: «مەن ھەقىقەتەن ئاللاھنى گۇۋاھ قىلىمەن، سىلەرمۇ گۇۋاھ بولۇڭلاركى، مەن سىلەرنىڭ ئاللاھنى قويۇپ شېرىك كەلتۈرگەن بۇتلىرىڭلاردىن ئادا جۇدامەن، ھەممىڭلار ماڭا سۈيىقەست قىلىڭلار، ماڭا مۆھلەت بەرمەڭلار، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ۋە سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار بولغان ئاللاھقا مەن تەۋەككۈل قىلدىم. ئاللاھنىڭ باشقۇرۇشىدا بولمىغان بىرمۇ مەخلۇق يوقتۇر، پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن توغرا يولدىدۇر (يەنى ئادىل بولۇپ، ھېچ كىشىگە قىلچە زۇلۇم قىلمايدۇ»﴾ [سۈرە «ھۇد» **54 ـ 56** ـ ئايەتلەر]. دېمەك ئاللاھ بارلىق مەخلۇقاتلىرىنىڭ كوكۇلىسىدىن تۇتقۇالغان بولسىمۇ، يەنىلا توغرا يولنىڭ ئۈستىدە، پەقەت ئادالەت، ھېكمەت، ياخشىلىق ۋە رەھمەت...لەر بىلەن ئىش ئېلىپ بارىدۇ.

دۇئادىكى «ھەققىمدىكى ھۆكمىڭ ئىجرا بولغۇچى» دېگەن سۆز ﴿ئاللاھ بارلىق جانلىقلارنىڭ كوكۇلىسىدىن تۇتقۇچى﴾ دېگەن ئايەتكە مۇۋاپىق كېلىدۇ. «مەن توغرۇلۇق تەقدىرىڭ ئادىل» دېگەن دۇئا ﴿رەببىم توغرا يولنىڭ ئۈستىدىدۇر﴾ دېگەن ئايەتكە مۇۋاپىقتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالا ئۆزىنى ـ ئۆزى ئاتىغان بارلىق ئىسىملارنى (ئۇ ئىسىملارنى مەيلى بەندىلەر بىلسۇن، مەيلى بىلمىسۇن) ۋاسىتە قىلىپ (شېپى كەلتۈرۈپ) تىلەك تىلىدى. ئاللاھ ئۇ ئىسىملارنىڭ بەزىسىنى مەخپىي قىلدى، ھەتتا مۇقەررەب پەرىشتە ۋە پەيغەمبەرلەرمۇ بىلمەيدۇ. بۇنداق بۈيۈك ۋەسىلىلەرنى ۋاسىتە قىلىش، ئاللاھقا ئەڭ يارامىلىق، ئىجابەتكە ئەڭ يېقىندۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە ئاللاھ تائالادىن قۇرئان كەرىمنى قەلبكە باھاردەك قىلىپ بېرىشنى ، غەم ـ ئەندىشىلەرگە شىپا قىلىپ بېرىشنى سورىدى. بۇ ھالدا قۇرئان كەرىم كىيسەللىكنى يىلتىزىدىن

قومـۇرۇپ تاشـلايدىغان ھـەمدە سـاغلاملىق ۋە نورمـاللىقنى بەدەنگـە قايتۇرۇپ كېلىدىغان شىپالىق دورا بولىدۇ.

يۇنۇس ئەلەيھىسسالام دۇئاسىدا ئاللاھنىڭ پاكلىقنى ئىسپاتلاش ۋە تەۋھىدنىڭ كامالىتى، شۇنداقلا بەندىنىڭ ئۆز ـ ئۆزىگە زۇلۇم قىلىش ۋە باشقا گۇناھلىرى ئېتىراپ قىلىنغاندۇر. بۇ قىيىنچىلىق، غەم ـ ئەندىشىلەرگە ئەڭ ئۈنۈملۈك دورىدۇر. ھاجەتلەرنى راۋا قىلىشتا ئاللاھقا شېپى كەلتۈرىدىغان ئەڭ ياخشى ۋاسىتىدۇر. چۈنكى ئاللاھنى پاكلاش ۋە ھەممە جەھەتتە بىر بىلىش، ئاللاھنىڭ بارلىق كامالىتىنى ئىسپاتلاش ۋە بارلىق كەمچىلىك سۈپەتلەرنى ئۇنىڭدىن يىراق قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. زۇلۇمنى ئېتىراپ قىلىش بولسا، بەندىنىڭ شەرىئەتكە، ساۋاب ۋە ئازابقا بولغان ئىمانىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ بولسا بەندىنىڭ ئاجىزلىقنى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھقا قايتىدىغانلىقنى تەقەززا قىلىدۇ. شۇنداقلا ئۆزىنىڭ ئۇنىڭ بەندىسى ئىكەنلىكىنى ھەمدە ئۇنىڭغا موھتاج ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ... دېمەك بۇ دۇئادا تۆت خىل ۋەسىلە ۋاسىتىلىرى مەۋجۇتتۇر: تەۋھىد، ئاللاھنى پاكلاش، بەندىلىك ۋە ئېتىراپ قىلىش.

ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە: سەككىز نەرسىدىن پاناھ تىلەنگەن، ئۇنىڭ ھەر ئىككىسى بىر جۈپ، بىر ـ بىرىگە يېقىن، غەم ـ ئەندىشە بىر تۇغقان، ئاجىزلىق بىلەن ھورۇنلۇق بىر تۇغقان، قورقۇنچاقلىق بىلەن بېخىللىق بىر تۇغقان، قەرزدار بولۇش بىلەن كىشىلەرنىڭ خورلىشى بىر تۇغقان. ئىنسان ناخۇش كۆرىدىغان ئەلەملىك ئىشلار قەلبكە بېرىپ ئورنايدۇ، بۇ ئىش يا ئۆتۈپ كەتكەن ئىش بولىدۇ. بۇنىڭدىن ‹قايغۇرۇش› پەيدا بولىدۇ، ياكى كېلىدىغان ئىش بولىدۇ، بۇنىڭدىن ‹ئەندىشە› پەيدا بولىدۇ. گاھى بەندىلەر ئۆز مەنپەئەتىدىن قۇرۇق قالىدۇ، بۇنىڭ سەۋەبى شۇ مەنپەئەتكە بەندىنىڭ قۇدرىتى يەتمەيدۇ، بۇنى ‹ئاجىز› لىق دەيمىز، ياكى ھورۇنلۇق قىلىپ، سەل چاغلاپ شۇ مەنپەئەتتىن قۇرۇق قالىدۇ، مانا بۇ ‹ھورۇنلۇق›. بەندىنىڭ ياخشىلىقنى ئۆزىگە ياكى باشقىلارغا يەتكۈزمەسلىكىنىڭ سەۋەبى يا ئۆزى بىلەن بولىدۇ، بۇ ‹قورقۇنچاقلىق› دۇر، ياكى مېلى بىلەن بولىدۇ، بۇ ‹بېخىللىق› تۇر. كىشىلەر بەندىگە ھەقلىق يوسۇندا غەزەپ قىلسا ‹قەرزدارلىق› سەۋەبىدىن بولىدۇ. ناھەق غەزەپ قىلسا

‹خورلاش› بولىدۇ .... بۇ ھەدىس ھەممە يامانلىقلاردىن پاناھ تىلەشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

غەم ـ ئەندىشە، ئىچى سىقىلىش قاتارلىقلارنى يوقىتىشتا ئىستىغفارنىڭ تەسىرىنى ھەرمىللەت ئاقىللىرى ۋە ئالىملىرى ئېتىراپ قىلىدۇ. ئۇلار: گۇناھ ۋە بۇزۇقچىلىق قاتارلىق قەبىھ ھەرىكەتلەر غەم ـ ئەندىشە، قورقۇنۇچ، ئىچى سىقىلىش ۋە قەلب كېسەللەرنى پەيدا قىلىدۇ، دەپ قارايدۇ. گۇناھ ئەھلى مەقسەتلىرىگە يەتكەندىن كېيىن ئىچى سىقىلىش ۋە غەملەرنى يوقىتىش ئۈچۈن يەنە گۇناھ قىلىدۇ خۇددىي قېرى بىر پاسىق ئېيتقاندەك: (شېئىر)

شاراب ئىچتىم لەززەت ئۈچۈن بىر قەدەھ،

يەنە بىرنى داۋا ئۈچۈن تا ئەبەت...

گۇناھلارنىڭ تەسىرى قەلبكە مۇشۇنداق بولسا، ئۇنىڭ تەۋبە ۋە ئىستىغفاردىن باشقا ھېچقانداق داۋاسى يوقتۇر.

نامازنىڭ دىلنى يورۇتۇش، قەلبنى كۈچلەندۈرۈش، ھۇزۇر بېغىشلاش، خوشاللىق ھېس قىلدۇرۇش... جەھەتتە ئالاھىدىلىكى ناھايىتى يۇقىرىدۇر. ناماز ئوقىغاندا قەلب بىلەن روھنىڭ ئاللاھ بىلەن باغلىنىش ۋە يېقىنلىششى كۈچىيىدۇ. ئۇنىڭ مۇناجىتىدىن، ئۇنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرۇشتىن، پۈتۈن بەدەننى بارلىق ئەزا ۋەقۇۋۋەتلىرى بىلەن ئۇنىڭ ئالدىدا تۇرغۇزۇشتىن... ئاجايىپ بىر لەززەت ھاسىل بولىدۇ. بارلىق ئەزالارغا ئۆز نېسىۋىلىرىنى بېرىش، ئۇلارنى باشقا بارلىق ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەردىن ئۈزۈپ، يېگانە پەرۋەردىگار ئالدىدا تۇرغۇزۇش، قەلب ۋە بارلىق ئەزالارنىڭ قۇۋۋىتىنى ئۇلارنى ياراتقۇچى خالىق ئۈچۈن سەرپ قىلىش، ئەڭ بۈيۈك كۆڭۈل ئاچقۇچى دورىدۇر. شۇنداقلا ساغلام قەلبلەرگە مۇۋاپىق كېلىدىغان يېشىل يېمەكلىكتۇر. ئەمما دەردى بار قەلبلەر ئىللەتلىك تەنگە ئوخشايدۇ، ئۇنىڭغا ياخشى يېمەكلىكلەر مۇۋاپىق كەلمەيدۇ.

ناماز، دۇنيا ـ ئاخىرەتلىك مەنپەئەتلەرنى ھاسىل قىلىشتا ۋە دۇنيا ئاخىرەتلىك زىيانلارنى يوقىتىشتا ئەڭ چوڭ ياردەمچىدۇر.

ئۇ گۇناھلاردىن توسقۇچىدۇر، قەلب ئىللەتلىرىنى ھەيدىگۈچىدۇر،

بەدەندىن كېسەللىكنى قوغلىغۇچىدۇر. قەلبنى يورۇتقۇچى، يۈزنى ئاقارتقۇچىدۇر. ئەزالارنى روھلۇق قىلىپ، رىزىقنى جەلب قىلغۇچىدۇر. زۇلۇمنى يوقىتىپ، ئېزىلگۈچىگە ياردەم بەرگۈچىدۇر. شەھۋانىيلىق خىلىتلىرىنى قومۇرۇپ تاشلاپ، نېمەتلەرنى مۇھاپىزەت قىلغۇچىدۇر. ئازابلارنى يوقىتىپ، رەھمەتلەرنى چۈشۈرگۈچىدۇر. غەملەردىن خالاس قىلىپ، ھەرخىل قورساق ئاغرىقلىرىغا شىپادۇر.

‹ئىبنى ماجە› دە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق: قورسىقىم ئاغرىپ يېتىپ ئۇخلاۋاتسام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئى ئەبۇ ھۇرەيرە! قورسىقىڭ ئاغرىپ كەتتىمۇ؟» دېدى مەن: ھەئە! ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئورنىڭدىن تۇرۇپ ناماز ئوقۇ! ئۇ شىپادۇر» دېدى. [3458 - ھەدىس]

يۇقىرىقى سۆزلەرگە دىنسىز تىۋىپلارنىڭ كۆڭلى ئېچىلمىسا ياكى رازى بولمىسا، تىببىي ساھەلەر بىلەن جاۋاب بېرىمىز: ناماز تەن ۋە روھنىڭ بىردەك چېنىقىشى، تىك تۇرۇش، ئېگىلىش، سەجدە قىلىش، پۇتنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇش ۋە ھەرخىل ھالەتلەرگە يۆتكىلىش... ئارقىلىق ھەربىر ئۈگىنى ھەرىكەتلەندۈرىدۇ. ئاشقازان ۋە ئۈچەيگە ئوخشاش ھەرخىل ئىچكى ئەزالارمۇ ھەرىكەتلىنىدۇ. بۇ ھەرىكەتلەرنىڭ ماددىلارنى بىر تەرەپ قىلىش ۋە بەدەننى كۈچلەندۈرۈشكە كۆپلىگەن پايدىسى بارلىقنى ھېچكىم ئىنكار قىلمايدۇ. بولۇپمۇ نامازدىكى روھى قۇۋۋەت ۋە كۆڭۈل ئازادىلىكى تەبىئەتنى كۈچلەندۈرۈپ، ئاغرىقنى يوقىتىدۇ.

پەيغەمبەرلەر كەلتۈرگەن نەرسىلەردىن يۈز ئۆرىيدىغان دىنسىز تىۋىپلارنىڭ دىنسىزلىقى بىر ساقايماس كېسەل بولۇپ، ئۇنىڭ شىپالىق دورىسى: ﴿لاۋۇلداپ تۇرغان ئوت بولۇپ، ئۇنىڭغا پەقەت ھەقنى ئىنكار قىلغان، ئىماندىن يۈز ئۆرىگەن ئادەملەر كىرىدۇ﴾ [سۈرە ‹لەيل› نىڭ 15 - 16 - ئايەتلىرىدىن ئىقتىباس]

بىر رىۋايەتتە: ھەرقانداق پەرىشتە ئاسمانغا ئۆرلىسە ياكى پەسكە چۈشسە: «ئاللاھنىڭ مەدىتى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ، ئاللاھقا يۈلىنىشتىن باشقا ھېچقانداق ئامالىمىز يوق» دەيدۇ

دېيىلگەن. بۇ دۇئانىڭ شەيتاننى قوغلاشتا ئاجايىپ تەسىرى بار.

## ئۇيقۇسىزلىقنى داۋالاش

‹تىرمىزى› دا بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: خالىد ئىبنى ۋەلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ئۇيقۇم كەلمەس بولۇپ قالدى، ئاخشىمى ئۇخلىيالمايۋاتىمەن، دېۋىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاخشىمى ياتقىنىڭدا: ”ئى يەتتە ئاسماننىڭ پەرۋەردىگارى ـ ئاللاھ! ئاسمانلارنىڭ ئاستىدىكى شەيئىلەرنىڭ ۋە زېمىنلارنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدىكى شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارى! شەيتانلارنىڭ ۋە شەيتان ئازدۇرغانلارنىڭ پەرۋەردىگارى! بارلىق مەخلۇقاتىڭنىڭ شەررىدىن ماڭا پاناھ بولغىنكى بىرەر ئادەم ماڭا ھەددىدىن ئاشمىغاي، ياكى زۇلۇم قىلمىغاي، ساڭا ئىلتىجا قىلغان ئادەم غالىبتۇر، سېنىڭ مەدھىيەڭ ئۇلۇغدۇر، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، پەقەت سەنلا بىر يالغۇز ئىلاھسەن...“ دېگىن» دېدى. [3523 ـ ھەدىس]

ئەمىر ئىبنى شۇئەيبنىڭ رىۋايىتىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چۆچۈپ ئويغىنىشقا بۇ دۇئانى ئۆگەتتەتتى: ”ئاللاھنىڭ نۇقسانسىز كالامى قۇرئانغا سىغىنىپ، ئاللاھنىڭ غەزەبىدىن ۋە ئازابىدىن، بەندىلەرنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن ۋە شەيتانلارنىڭ ماڭا ھەمراھ بولۇپ قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن“. [ئەبۇ داۋۇد 3893 ـ ھەدىس]

ئابدۇللا ئىبنى ئۆمەر چوڭ بالىلىرىغا بۇ دۇئانى ئۆگەتتەتتى. كىچىكلىرىگە يېزىپ بويىنغا ئېسىپ قوياتتى.

بۇ دۇئانىڭ بۇ كېسەل بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى روشەندۇر.

## ئوت ئاپىتى ۋە ئۇنى ئۆچۈرۈش

ئەمىر ئىبنى شۇئەيب رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئوت كەتكەننى كۆرسەڭلار تەكبىر ئېيتىڭلار تەكبىر ئوتنى

ئۈچىرىدۇ».

چۈنكى ئوت شەيتان يارىتىلغان ماددا بولۇپ، ئۇنىڭدا شەيتان ۋە ئۇنىڭ قىلىقلىرىغا توغرا كېلىدىغان ئومۇمىي زىيان ۋە بۇزغۇنچىلىق بار. شەيتاننىڭ ئوت كېتىشتە ئەمەلى ياردىمى ۋە ئىجراسى بار. ئۇتنىڭ ئەسلى تەبىئىتىمۇ يۇقىرىغا ئۆرلەش ۋە بوزغۇنچىلىق سىلىش. بۇ ئىككى ئىش - زېمىندا بۇزۇقچىلىق قىلىش ۋە ئۇستۇنلۇك تەلەپ قىلىش، شەيتاننىڭ كۆرسەتمىسىدۇر. شەيتان ئەنە شۇ ئىككى ئىشقا چاقىرىدۇ. ئادەم باللىرىنى ئەنە شۇ ئىككى ئىش بىلەن ئازدۇرىدۇ، ئوت ۋە شەيتان ھەر ئىككىلىسى زېمىندا ئالىيلىق (يۇقىرىلىق) ۋە بۇزۇقچىلىقنى ئىزدەيدۇ. ئاللاھنىڭ كاتتىلىقى شەيتان ۋە ئۇنىڭ قىلمىشلىرىنى قومۇرۇپ تاشلايدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن تەكبىر ئېيتىش (ئاللاھنى ئۇلۇغلاش) نىڭ ئوتنى ئۆچۈرۈشكە تەسىرى بار. ئاللاھنىڭ كاتتىلىقىغا ھېچ نەرسە تەڭ كېلەلمەيدۇ. مۇسۇلمان ئۆز پەرۋەردىگارىنى ئۇلۇغلىسا (تەكبىر ئېيتسا)، ئوتنىڭ ئۆچىشىگە ۋە شەيتاننىڭ شۇكلىشىگە زور تەسىرى بولىدۇ. ئوتمۇ ئۆچىدۇ، بىز ۋە باشقىلار بۇنى كۆپ تەجرىبە قىلىپ مۇۋەپپىقىيەت قازاندۇق.

## سالامەتلىكنى ئاسراش

بەدەننىڭ نورماللىقى، ساغلاملىقى ۋە ئۇزاق ياشىشى ھارارەتكە قارشى تۇرىدىغان ھۆللۈك ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ. ھۆللۈك بەدەننىڭ ئاساسلىق ماددىسى. ھارارەت ئۇنى پىشۇرۇپ، ئارتۇقلىرىنى يوقىتىپ تۇرىدۇ ۋە ئۇنى ياخشىلاپ، بەدەنگە مۇۋاپىقلاشتۇرۇپ تۇرىدۇ. ئۇنداق بولمايدىكەن بەدەن بۇزۇلۇپ ئۆرە تۇرالمايدۇ. شۇنىڭدەك ھۆللۈكمۇ ھارارەتنىڭ ئوزۇقلىقىدۇر. ھۆللۈك بولمىسا بەدەن كۆيۈپ، قۇرۇپ بۇزۇلۇپ تۈگەيدۇ. ئۇ ئىككىسىنىڭ ھەر بىرى يەنە بىرىگە بېقىندى. پۈتۈن بەدەن ئۇ ئىككىسىگە بېقىندى... بىرى يەنە بىرىنىڭ خىلىتى (ماددىسى) بولىدۇ. ھارارەت ھۆللۈكنىڭ ماددىسى يەنى ھارارەت ھۆللۈكنى ساقلايدۇ. بۇزۇلۇشتىن، ئۆزگىرىشتىن چەكلەيدۇ. ھۆللۈك

هارارەتكە ماددا بولۇپ ئۇنى ئوزۇقلاندۇرىدۇ ۋە كۆتىرىدۇ. ئەگەر ئىككىسىنىڭ بىرى يەنە بىرىدىن زىيادە بولسا، بەدەن مىزاجىدا ئۆزگىرىش بولىدۇ. شۇڭا هارارەت دائىم هۆللۈكنى تارقىتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بەدەن هارارەت تارقاتقان ياكى يوقاتقان هۆللۈكنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇشقا موهتاج بولىدۇ، ئۇنى يېمەك ـ ئىچمەك تولدۇرىدۇ. يېمەك ـ ئىچمەك هەزىم مىقداردىن ئېشىپ كەتسە، هارارەت ئارتۇقلىرىنى بىر تەرەپ قىلىشقا ئاجىزلىق قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئارتۇق نەرسىلەر ناچار ماددىلارغا ئايلىنىدۇ ۋە بەدەندە ئورناپ، بەدەننى بۇزىدۇ. ئۇ بۇزۇق ماددىلارنىڭ تۈرىگە ۋە ئەزالارنىڭ ئۇ ناچار ماددىلارنى قوبۇل قىلىش ۋە بىر تەرەپ قىلىشقا قارىتا خىلمۇخىل كېسەللىكلەر پەيدا بولىدۇ.

بۇلارنىڭ هەممىسى ئاللاهنىڭ ﴿يەڭلار، ئىچىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار﴾[1] دېگەن سۆزىدە بايان قىلىنغان. ئاللاه بۇ ئايەتتە بەندىلىرىنى بەدەن ئۆرە تۇرغىدەك ۋە هەزىم بولغاننىڭ ئورنىنى تولدۇرغىدەك، يېمەك ـ ئىچمەك ئىستېمال قىلىشقا بۇيرۇيدۇ ۋە بەدەن شەكىل ۋە مىقدار جەھەتتە مەنپەئەتلەنگىدەك مىقداردا ئىستېمال قىلىشقا كۆرسەتمە بېرىدۇ. بۇنىڭدىن ئاشقىنى ئىسراپتۇر. هەر ئىككىلىسى (يېمەسلىك ۋە كۆپ يەۋېلىش) ساغلاملىققا توسالغۇ بولىدۇ. كېسەللىك پەيدا قىلىدۇ.

ساغلاملىقنى قوغداشنىڭ هەممىسى بۇ ئىككى كەلىمە ئىلاهىغا سۆزگە مۇجەسسەملەشكەن. هەممىگە مەلۇمكى بەدەن دائىم چىقىرىپ تاشلاش ۋە ئورنىنى تولدۇرۇش ئېلىپ بارىدۇ. چىقىرىپ تاشلاش كۆپەيسە، هارارەتنىڭ ماددىسى بولمىغاچقا ئاجىزلايدۇ. چۈنكى چىقىرىپ تاشلاش كۆپەيسە هۆللۈك ئازلايدۇ. هۆللۈك هارارەتنىڭ ماددىسى. هارارەت ئاجىزلاشسا هەزىم ئاجىزلىشىدۇ. داۋاملىق شۇنداق بولسا هۆللۈك يوقاپ هارارەت پۈتۈنلەي ئۆچىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بەندە ئاللاه پىشانىسىگە پۈتكەن مۇددەتنى تاماملاپ، ئاخىرقى چەككە يېتىدۇ.

ئىنسان ئۆزىنى ۋە باشقىلارنى داۋالاشنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى ـ

---

[1] سۈرە «ئەئراف» 31 ـ ئايەت

هارارەت ۋە ھۆللۈكنى ساقلاپ، ياشلىق، ساغلاملىق ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەتنى قوغداپ قىلىش ئەمەس، بەلكى بەدەننى مۇشۇ ھالەتكە (ئۆلۈش ھالىتىگە) يېتىشتىن ساقلاشتۇر. ياشلىق ۋە ساغلاملىقنى مەڭگۈ داۋاملاشتۇرۇش ـ بۇ دۇنيادا ھېچكىمگە نېسىپ بولغان ئىش ئەمەس. تېۋىپنىڭ ئەڭ زور نىشانى، بەدەندىكى ھۆللۈكنى چىقىرىپ، بۇزۇلۇپ كېتىشتىن ساقلاش. ھارارەتنىڭ كۈچىيىپ كېتىشىدىن ساقلىنىش، خۇددى ئاسمان ـ زېمىن ۋە باشقا مەخلۇقاتلارنىڭ مەۋجۇت بولۇش ئاساسىنىڭ بىرى بولغان تەڭپۇڭلۇقنى ھۆللۈك بىلەن ھارارەت ئارىسىدا ساقلاشتۇر.

ساغلاملىق ئاللاھنىڭ بەندىسىگە بەرگەن ئەڭ بۈيۈك ۋە ئەڭ يېتەرلىك نېمىتى بولغاچقا (بەلكى ساغلاملىق ۋە خاتىرجەملىك مۇتلەق ھالدا ئەڭ بۈيۈك نېمەت بولغاچقا) ئازراق ئەقلى ـ ھوشى جايىدا ئادەم ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلۈشى، ئاسرىشى ۋە ئۇنى زىياندىشلىرىدىن قوغدىشى كېرەك.

«بۇخارى» ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئىككى نېمەت بار، ئادەملەر ئۇلارنى بىلەلمەيدۇ. بىرى ساغلاملىق. يەنە بىرى بوش ۋاقىت».

«تىرمىزى» ئابدۇللا ئىبنى مىھسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر ئادەمنىڭ تېنى ساغلام، ئائىلە ۋە مال مۈلكىدىن خاتىرجەم، شۇ كۈنلۈك يەيدىغىنى بار ھالەتتە تاڭ ئاتقۇزغىنى ئۇنىڭغا دۇنيانىڭ ھەممىسى بېرىلگەن بىلەن باراۋەر». [2346 ـ ھەدىس]

«تىرمىزى» ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قىيامەت كۈنى بەندە تۇنجى بولۇپ نېمەتتىن سورالغاندا مۇنداق دەپ سورىلىدۇ: بەدىنىڭنى ساغلام قىلمىدۇقمۇ؟ سوغۇق سۇ بىلەن ئۇسسۇزلۇقىڭنى قاندۇرمىدۇقمۇ؟» [3358 ـ ھەدىس]

شۇڭا بەزى ئۆلىمالار ئاللاھنىڭ ﴿ئاندىن كېيىن دۇنيادا سىلەرگە

بېرىلگەن نېمەتلەردىن سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر﴾[1] دېگەن ئايەتتىكى ‹نېمەت› نى ساغلاملىق دەپ تەپسىر قىلىشىدۇ.

‹مۇسنەدى ئەھمەد› تە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاغىسى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا مۇنداق دېگەنلىكى قەيت قىلىنغان: ئى پەيغەمبەرنىڭ تاغىسى ئاباس! ئاللاھ تائالادىن دۇنيا ـ ئاخىرەتتە سالامەت بولۇشنى سورىغىن». [209/1 ـ ھەدىس]

ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئاللاھتىن ئىشەنچ ۋە ساغلاملىق سوراڭلار. ھېچ بىر بەندىگە ئىشەنچتىن كېيىن ساغلاملىقتەك كاتتا نېمەت بېرىلمىدى» دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم دېگەن. [ئىبنى ماجە 3849 ـ ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىستە دىن ۋە دۇنيالىق ساغلاملىقنى بىرلەشتۈرگەن. بەندىنىڭ دۇنيا ـ ئاخىرەتلىك مەنپەئەتى ئىشەنچ ۋە ساغلاملىق بىلەن بولىدۇ. چۈنكى ئىشەنچ ئاخىرەت ئازابلىرىدىن قۇتقۇزىدۇ. ساغلاملىق دۇنيادا قەلب ۋە بەدەن ئاغرىقلىرىدىن قۇتقۇزىدۇ.

‹نەسەئى› ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاللاھتىن كەچۈرۈم، ساغلاملىق ۋە ئۇنىڭ داۋاملىشىشىنى تىلەڭلار! بىر ئىنسانغا ئىشەنچىدىن كېيىن ساغلاملىقتەك ياخشى نېمەت بېرىلمىدى».

بۇ ھەدىستىكى ئۈچ ئىش يامانلىقلارنى يوقىتىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: ئۆتۈپ كەتكىنىنى كەچۈرۈش، ھازىرقىسىنى ساقلاش (سالامەتلىكنى ساقلاش) ۋە كېلەچەكتىمۇ بولۇش.

‹تىرمىزى› پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاللاھ ھەرقانداق نەرسە سورىغان كىشىدىن سالامەتلىكنى سورىغان (كىشى) نى ياخشى كۆرىدۇ». [3512 ـ ھەدىس]

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن ئى ئاللاھنىڭ

---

[1] سۈرە ‹تەكاسۇر› 8 ـ ئايەت

ئەلچىسى! ماڭا مۇسىبەتلىك بولۇپ سەۋر قىلغىنىمدىن، ساغلام بولۇپ شۈكرى قىلغىنىم ياخشىراقتۇر دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئاللاھنىڭ ئەلچىسىمۇ سەن بىلەن بىرگە ساغلاملىقنى ياخشى كۆرىدۇ» دېدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر سەھرالىق ئەرەب پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كېلىپ: بەش ۋاقىت نامازدىن كېيىن ئاللاھتىن نېمە سورايمەن؟ دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سالامەتلىك!» دېگەن. قايتۇرۇپ سورىسا يەنە شۇنداق دېگەن، ئۈچىنچى قېتىمدا: «ئاللاھتىن دۇنيا ـ ئاخىرەتتە سالامەتلىكنى تىلە» دېگەن.

سالامەتلىكنىڭ دەرىجىسى مۇشۇنداق يۇقىرى بولغاچقا تۆۋەندە بىز سالامەتلىك ئۈچۈن دىققەت قىلىدىغان ئىشلار ھەققىدە توختىلىمىز. ئىشىنىمىزكى ئوقۇرمەنلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى كۆرسەتمىلىرىنىڭ قەلب ۋە بەدەننىڭ ساغلاملىقى، دۇنيا ـ ئاخىرەتتىكى ھاياتلىقى ئۈچۈن ھەقىقەتەن تولۇق بىر كۆرسەتمە ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىدۇ.

# 3 ـ قىسىم

## يېمەك ـ ئىچمەك

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەخسۇس بىر خىللا تاماقلانمايتتى. بۇنداق قىلىش ئادەم تەبىئىتىگە ناھايىتى زىيانلىق. ھەتتا بۇ زور قىيىنچىلىق پەيدا قىلىدۇ. يەنى باشقا تاماق يېمىسە ئاجىزلايدۇ ياكى ھالاك بولىدۇ. ئەگەر باشقا تاماق يېسە تەبىئىتى قوبۇل قىلالمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بەدەنگە زىيانلىق نەرسە پەيدا قىلىدۇ. تاماق قانچىلىك ئېسىل بولۇشتىن قەتئىي نەزەر بىر خىللا ئوزۇقلىنىش خەتەرلىك.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز خەلقى ئادىتى بويىچە يېمەكلىك يەيتتى: گۆش، مېۋە، نان، خورما ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نەرسىلەرنى يەيتتى. بۇنىڭ تەپسىلاتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېمەكلىكلىرى دېگەن بابدا بايان قىلىندى. شۇ يەرگە مۇراجىئەت قىلىنسۇن.

ئەگەر يېمەكچى بولغان تاماقدا پارچىلاش ۋە نورماللاشتۇرۇشقا ئېھتىياجلىق خارەكتېر بولسا ئۇنى مۇمكىن بولسا شۇ تاماقنىڭ ئەكسى بىلەن (زىتى بىلەن) پارچىلاپ، نورماللاشتۇرۇپ يەيتتى (ھۆللۈكنىڭ ھارارىتىنى تاۋۇز بىلەن تەڭشىگەندەك). ئەگەر ئۇنىڭ ئەكسىنى تاپالمىسا ئۇنى ئىسراپ قىلىپ جىق يەۋالماي، تەبىئىتىگە زەرەر يەتمىگۈدەك ھالەتتە يەيتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆڭلى تارتمىغان تاماقنى مەجبۇرى زورلاپ يېمەيتتى. بۇ ساغلاملىقنى ئاسراشتىكى مۇھىم قائىدە. ئىنسان كۆڭلى تارتمىغان نەرسە يېسىلا پايدىسىدىن زىيىنى كۆپ بولىدۇ.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماقلارغا زادىلا ئەيىب قويمايتتى، كۆڭلى تارتسا يەيتتى، بولمىسا قويۇپ قوياتتى. ئۇنىڭغا بىر قېتىم كاۋاپ قىلىنغان كىلەر قويۇلۇۋېدى، ئۇنى يېمىدى، بۇ ھاراممۇ؟ دەپ سورالغاندا ياق! لېكىن بۇ بىزنىڭ يۇرتتا يوق ئىكەن، شۇڭا يېگۈم كەلمىدى دېدى. [مۇسلىم 5009 ـ ھەدىس] ئۇ بۇ يەردە ئۆز ئادىتى ۋە كۆڭلىنى ھېسابقا

ئالدى. يۇرتىدا يەپ ئادەتلەنمىگەچكە كۆڭلى تارتمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆڭلى تارتمىغان نەرسىلەردىن ئۆزىنى تۇتۇۋالاتتى. كۆڭلى تارتقانلارنى ياكى يەپ ئادەتلەنگەنلەرنى توسمايتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گۆشنى ياخشى كۆرەتتى، ئۇ يەنە قول ۋە تاغاق گۆشلىرىگە ئامراق ئىدى. شۇڭا يەھۇدىي ئايال تاغاق گۆشكە زەھەر سالغان.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گۆش كەلتۈرۈلدى، ئۇنىڭغا قول گۆش سۇنۇلدى، ئۇ قول گۆشكە ئامراق ئىدى. [بۇخارى 4712 ـ، مۇسلىم 479 ـ ھەدىسلەر]

زىبائە بىنتى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۆيىدە بىر قوي ئۆلتۈرۈلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەۋەتىپ «گۆشتىن بىزگىمۇ ئەۋەتكىلار» دېدى (زىبائەنىڭ ئانىسى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ئائىشە بىر تۇغقان)، زىبائە: ئۆيدە پەقەت پاتاق گۆشلا قالدى، ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەۋەتكىلى خىجىل بولىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئادەمگە (ئەۋەتكەن ئادەمگە): «زىبائەگە دەڭ، پاتاق گۆشنى ئەۋەتسۇن، ئۇ ئەزىيەتتىن يىراق ئەڭ ياخشى گۆش» دېدى. [مۇسنەدى ئەھمەد 360/6 ـ ھەدىس]

ھەممىگە مەلۇمكى پاتاق، قول ۋە تاغاق گۆشلىرى ئەڭ يەڭگىل گۆشلەر. ئۇ ئاشقازانغا يەڭگىل، ھەزىم قىلىش تېز، مانا بۇ گۆشلەر ئۈچ خىل سۈپەت جۇغلانغان ياخشى يېمەكلىكتۇر.

1 ـ مەنپەئەتى كۆپ، قۇۋۋەتكە تەسىر قىلىدىغان.

2 ـ ئاشقازانغا ئېغىر كەلمەيدىغان يەڭگىل.

3 ـ ھەزىم بولۇشى تېز يېمەكلىك.

بۇ ئەڭ ياخشى يېمەكلىك بولۇپ، بۇنداق تاماقتىن ئازراق يېيىشمۇ باشقا تاماقلاردىن كۆپ يېگەندىن ياخشى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھالۋا ۋە ھەسەلنى ياخشى كۆرەتتى. بۇ

ئۈچى (گۆش، ھالۋا، ھەسەل) ئەڭ ياخشى يېمەكلىكلەردۇر. پۈتۈن بەدەنگە بولۇپمۇ جىگەرگە پايدىلىق، بۆلارنى ئۇزۇقلۇق قىلىش ساغلاملىق ۋە قۇۋۋەتنى ئاسراشتا زور مەنپەئەتلىكتۇر. بۇ نەرسىلەر تەندە كېسەللىك بولمىسىلا زىيان قىلمايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نانني گۆشسىز قورۇما بىلەن يەيتتى. گاھىدا گۆشلۈك بىلەن يەيتتى. ئۇ نان بىلەن گۆش يېيىش ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ‹ئۇ (نان بىلەن گۆش) دۇنيا ـ ئاخىرەت ئەھلىنىڭ تاماقلىرىنىڭ ئەڭ كاتتىسىدۇر›. ئۇ نانني گاھىدا تاۋۇز بىلەن گاھىدا خورما بىلەنمۇ يەيتتى. ئۇ نان ئارىسىغا خورمىنى قويۇپ ‹بۇ بۇنىڭ بىلەن› دەپ يەيتتى. ئارپا نېنى قۇرۇق سوغۇق، خورما ھۆل ئىسسىق، بۇنداق يېيىش ناھايىتى ياخشى ئۇسۇل، بولۇپمۇ مەدىنىگە ئوخشاش رايونلاردا. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە گاھىدا نانني ئاچچىقسۇ بىلەن يەيتتى ۋە ‹سىركە نېمە دېگەن ياخشى!› دەپ قويىاتتى. بۇ گەپنى بەزى جاھىل، نادان ئادەملەر چۈشەنمەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەزى ۋاقىتتىكى شارائىتقا قارىتا شۇ چاغ ئۈچۈنلا بۇ گەپنى قىلغان. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى ئۆيگە كىرسە ئالدىغا نان كەلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «نانغا قوشۇمچە قىلغۇدەك نەرسەڭلەر يوقمۇ؟» دېۋېدى، ئۆيدىكىلەر: پەقەت سىركىلا بار ئىكەن دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ چاغدا: «سىركە نېمە دېگەن ياخشى قوشۇمچە دەپ قويغان».

خۇلاسىلىگەندە: نانني قوشۇمچىلەر بىلەن يېيىش يالغۇز نانىنلا ياكى يالغۇز باشقا نەرسىنىلا يېيىشكە قارىغاندا ساغلاملىقنى ئاسراشقا پايدىلىق.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۇرتىنىڭ مېۋىسىنى پەرھىز قىلماي يەيتتى. بۇمۇ ساغلاملىقنى ئاسراشنىڭ مۇھىم سەۋەبلىرىدىن. چۈنكى ئاللاھ ئۆز ھېكمىتى بىلەن ھەر يۇرتقا شۇ يۇرت خەلقى مەنپەئەتلىنىش ئۈچۈن، ھەرخىل مېۋىلەرنى بەرگەن. ئۇ مېۋىلەردىن يېيىش ساغلاملىق سەۋەبلىرىدىن بولۇپ كۆپلىگەن دورىلاردىن بىھاجەت قىلىدۇ. ئۆز يۇرتىنىڭ مېۋىسىدىن پەرھىز قىلغان كىشى ئەڭ ئاغرىقچان، كۈچ ـ ماغدۇرى يوق بولۇپ قالىدۇ.

مېۋىلەردە ھۆللۈك بولسىمۇ پەسىل ۋە تۇپراقنىڭ ھەمدە ئاشقازاننىڭ ھارارىتى ئۇ ھۆللۈكنى پىشۇرىدۇ. كۆپ يەۋالمىغان بولسا، مېۋە ھەزىم بولۇشتىن ئىلگىرى تاماق يېيىلمىگەن بولسا، سۇ ئىچىلمىگەن بولسا ئۇنىڭ زىيانلىق تەرىپى يوق.

ئۈچەي توسۇلۇش كېسىلى كۆپىنچە يۇقىرىقىدەك ھالەتتە پەيدا بولىدۇ. مېۋە يېمەكچى بولغان ئادەم مېۋە يەيدىغان ۋاقىتتا، مۇۋاپىق مىقداردا، مۇۋاپىق ھالەتتە يېسە مانا بۇ ئەڭ شىپالىق دورا بولىدۇ.

## تاماق يېيىشتىكى توغرا بولغان ئولتۇرۇش شەكلى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن يۆلىنىپ يېمەيمەن» دېگەن. [بۇخارى 5398 ـ ھەدىس] يەنە: «خىزمەتكار ئولتۇرغاندەك ئولتۇرۇپ، خىزمەتكار يېگەندەك ھالەتتە يەيمەن» دېگەن.

ئۆلىمالار يۆلىنىپ ئولتۇرۇشنى ئۈچ خىل تەپسىر قىلدى. بىرى: بەدەشقاننى قۇرۇپ ئولتۇرۇش. يەنە بىرى: بىر نەرسىگە يۆلىنىپ ئولتۇرۇش. ئۈچىنچىسى: يېنىچە قىڭغىيىپ (سىڭايان) بولۇپ يېتىش.

بۇنىڭ ئىچىدە يېنىچە يېتىپ يېيىش زىيانلىق. ئۇ تاماقنىڭ تەبىئى ھالدا يۈرىشىگە توسقۇنلۇق قىلىدۇ. ئاشقازانغا بېسىم ئەكېلىپ، ھەزىم قىلىشنى قىيىنلاشتۇرىدۇ. ئۇ ھالەتتە تاماقمۇ ئاش قازانغا ئاسانلىقچە بارالمايدۇ.

ئالدىنقى ئىككى خىل ئولتۇرۇش بولسا بەندىلىككە خىلاپ كېلىدىغان تەكەببۇرانە ئولتۇرۇشتۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مەن خىزمەتكاردەك (قۇلدەك) ئولتۇرۇپ يەيمەن» دېگەن. يەنە بىر ھەدىستە «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تىزلىنىپ، سول پۇتىنى ئالدىنقى ئوڭ پۇتى ئۈستىگە قويۇپ ئولتۇرۇپ تاماق يەيتتى» دېگەن. [مۇسلىم 5299 ـ ھەدىس]

بۇ خىل ئولتۇرۇش پەرۋەردىگار ئالدىدا كەمتەر ۋە ئەدەپلىك ئولتۇرۇشتۇر. تاماق ۋە تاماق يېگۈچىلەرگە ئېھتىراملىق ئولتۇرۇشتۇر. بۇ

خىل ھالەتتە ئۆلتۈرۈپ تاماق يېيىش ئەڭ پايدىلىق ياخشى ھالەتتۇر. چۈنكى بۇ ھالەتتە ھەممە ئەزالار ئاللاھ ياراتقان تەبىئى ھالەتتە بولۇپ، ئۇنىڭغا ئەدەپ ـ ئەخلاق قوشۇلغان. ئىنساننىڭ ئەڭ ياخشى ھالەتتە ئورۇقلىنىشى ئەزالىرىنىڭ تەبىئى ھالەتتە بولۇشىدۇر. تەبىئى ھالەت شەكىللىنىش ئۈچۈن ئولتۇرۇشمۇ تەبىئى بولۇش كېرەك. ئەڭ ناچار ئولتۇرۇش يۇقىرىدا بايان قىلغاندەك يېنىچە ئولتۇرۇشتۇر. بۇ ھالەتتە بارلىق ئەزالاردا سىقىلىش بولىدۇ. ئاشقازان تەبىئى ھالەتتە بولمايدۇ. چۈنكى ئۇ بىر تەرەپتىن بىر تەرەپكە سىقىلىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن نەپەس بىلەن يېمەكلىك ئارىسىدىكى پەردە تەرەپكە سىقىلىدۇ.

ئەگەر بۇ ھەدىستىكى يۆلىنىش ياستۇق ياكى كۆرپىگە يۆلىنىش بولسا، ئۇ ھالدا بۇ ھەدىسنىڭ مەناسى مۇنداق بولىدۇ: مەن ياستۇق، كۆرپىلەرگە يۆلىنىپ تەكەببۇرانە ياكى كۆپ تاماق يەيدىغانلاردەك تاماق يېمەيمەن. لېكىن مەن خىزمەتكارلاردەك نورمال تاماق يەيمەن.

******

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ بارمىقى بىلەن تاماق يەيتتى. بۇ بىر خىل مەنپەئەتلىك ئۇسۇلدۇر. بىر ياكى ئىككى بارماق بىلەن يېيىلسە تاماقنىڭ تەمىنى تېتىغىلى بولمايدۇ. تاماق يېگەندەكمۇ بولمايدۇ. قورساق تويدۇرۇش ئۈچۈن ئۇزاق ۋاقىت كېتىدۇ. ھەزىم قىلىش سىستېمىلىرىمۇ، ئاشقازانمۇ خوشال بولمايدۇ، ئۇنى قارىسىغىلا قوبۇل قىلىدۇ. خۇددى بىر ئادەم بىرتال ياكى ئىككى تال دان بىلەن لەززەت ھاسىل قىلمىغاندەك. شۇنىڭدەك بەش قول بىلەن يېيىش، راھەت بىلەن يېيىش تائامنىڭ ئاشقازان ۋە ھەزىم قىلىش يوللىرىغا چىگىدىلىپ قىلىشىغا سەۋەب بولىدۇ.

گاھىدا يول ئېتىلىپ ئۆلۈشىمۇ مۇمكىن. تائام ئاشقازانغا چىڭدالسا، ھەزىم قىلىش سىستېمىلىرى ئۇنى بىر تەرەپ قىلىشقا، ئاشقازان كۆتۈرۈشكە ئاجىزلىق قىلىدۇ. بۇ ھالدا لەززەت ۋە راھەت بولمايدۇ. ئەڭ مەنپەئەتلىك يېيىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكەندەك ئۈچ بارماق بىلەن يېيىشتۇر.

*****

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېمەكلىكنى ئوبدان تەھلىل قىلغان ئادەم شۇنى بىلىدۇكى: ئۇ سۈت بىلەن بېلىقنى، سۈت بىلەن ئاچچىقى ـ چۈچۈكنى، ئىككى خىل ئىسسىق تەبىئەتلىك تاماقنى ياكى ئىككى خىل سوغۇق يەبىئەتلىك تاماقنى، ئىككى خىل شىلىمشىمان نەرسىنى، ئىككى خىل قەۋزىيەتلىك نەرسىنى، ئىككى خىل سۈرگىنى، ئىككى خىل قاتتىق نەرسىنى، ئىككى خىل يۇمشاتقۇچىنى، ئىككى خىل بىر خىلىت پەيدا قىلغۇچىنى، ئىككى خىل ئوخشاشمىغان خىلىت پەيدا قىلغۇچىنى (يەنى قەۋزىيەت بىلەن سۈرگىنى، ھەزىم بولۇشى تېز بىلەن ھەزىمى ئاستىنى)، كاۋاپ بىلەن سۇدا پىشۇرۇلغاننى، يۇمشىقى بىلەن قاتتىقنى، سۈت بىلەن تۇخۇمنى، سۈت بىلەن گۆشنى بىرلا ۋاقىتتا بىرلەشتۈرۈپ يېمىگەن. بەدەننىڭ ھارارىتى قاتتىق يۇقىرى بولغاندىمۇ تاماق يېمىگەن. بۇگۈن پىشۇرۇلغان تائامنى ئەتىسى قىزىتىپ (ئىسسىتىپ) يېمىگەن. چىرىپ قالغان نەرسىلەرنى، تۇزلانغان كۆكتاتقا ئوخشاش تۇزلۇق نەرسىلەرنىمۇ يېمىگەن. يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسى زىيانلىق بولۇپ نورماللىق ۋە ساغلاملىقتا تەسىر يەتكۈزىدىغان ئىللەتلەرنى پەيدا قىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە بۇخىل يېمەكلىكنىڭ زىيىنىنى مۇمكىن بولسا ئۇ خىل يېمەكلىك بىلەن ئوڭشايتتى. ئۇنىڭ ھارارىتىنى بۇنىڭ سوغۇقى بىلەن سۇندىراتتى. بۇنىڭ قۇرغاقلىقىنى ئۇنىڭ ھۆللىكى بىلەن تەڭشەيتتى. مەسىلەن: خورما بىلەن تەرخەمەك يېگەندەك ياكى خورما بىلەن سېرىق ماي يەپ، ئاندىن خورمىنىڭ چىلىغان سۈيىنى ئىچكەندەك. (خورمىنىڭ چىلىغان سۈيى قاتتىق يېمەكلىكلەر كەيمۈسىنى يۇمشىتىدۇ).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر تال خورما بىلەن بولسىمۇ كەچلىك تاماق يېيىشكە بۇيرۇيتتى. «تىرمىزى» دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كەچلىك تاماق يېمەسلىك ئادەمنى بالدۇر قېرىتىۋېتىدۇ» دېگەن. [1856 ـ ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماقنى يەپ بولۇپلا ئۇخلاشتىن توسقان. رىۋايەتلەرگە قارىغاندا تاماقتىن كېيىنلا ئۇخلاش قەلبنى قاتتىق قىلىدىكەن.

تۇتۇپلار سالامەتلىكنى ئاسراشنى خالايدىغان كىشىلەرگە كەچلىك تاماقتىن كېيىن ئازراق يول مېڭىشقا تەۋسىيە قىلىدۇ. ھېچ بولمىغاندا يۈز قەدەم مېڭىش كېرەك دەپ قارايدۇ. تاماقتىن كېيىنلا ئۇخلاش ناھايىتى زىيانلىق، شۇڭا مۇسۇلمان تۇتۇپلار تاماقتىن كېيىن ناماز ئوقۇش كېرەك دەپ قارايدۇ. بۇنداق بولغاندا يېمەكلىك ئاشقازاننىڭ تۈۋىگە بېرىپ، ھەزىم قىلىش قولايلىق بولىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماقتىن كېيىنلا سۇ ئىچمەيتتى، بولۇپمۇ ئۇ سۇ ناھايىتى سوغۇق ياكى قىزىق بولسا، ئۇ ناھايىتى زىيانلىق.

چېنىقىشتىن كېيىن، چارچىغاندىن كېيىن، جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەندىن كېيىن، تاماق يېيىشنىڭ ئالدى كەينىدە، مېۋە ـ چېۋە يېگەندىن كېيىن... سۇ ئىچىش ناھايىتى زىيانلىق. يەنە مۇنچىغا چۈشكەندىن كېيىن، ئۇيقۇدىن ئويغىنىپلا سۇ ئىچمەسلىك كېرەك. بۇ ساغلاملىقنى ئاسراشقا خىلاپتۇر، ئادەتكە چىداش كېرەك. ئۇ بىرقانچە سىكۇنتلىق ھالەت.

## ئۇسسۇزلۇق ئېچىش

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەسەلنى سوغۇق سۇغا ئارىلاشتۇرۇپ ئىچەتتى. بۇنىڭ ساغلاملىققا شۇنداق پايدىسى باركى بۇنى پەقەت پىشقەدەم ئاقىل تۇتۇپلارلا بىلەلەيدۇ. ھەسەلنى ئىچىش ياكى يالاش بەلغەمنى بوشىتىدۇ. ئاشقازاننىڭ تىرىپسىنى يۇيىدۇ. شىلىمچانلىقنى ئاشۇرىدۇ. ئاشقازاندا ئارتۇق نەرسىلەرنى يوقىتىدۇ. ئاشقازاننى نورمال ھالەتتە قىزىتىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ئۇنىڭ بۇ خىل رولى جىگەر، بۆرەك دۇۋساقلاردىمۇ كۆرىلىدۇ. ئۇ ئاشقازانغا كىرگەن ھەرقانداق تاتلىق نەرسىدىن پايدىلىق. ئۇنىڭ سەپرا مىزاج كىشىلەرگە زىيان قىلىشى سەپرا مىزاجنىڭ ئۆتكۈرلىشىپ كەتكەنلىكىدىن بولىدۇ. ئۇنىڭ زىيىنىنى ئاچچىقسۇ بىلەن يوقىتىلىدۇ. ئۇ ھالدا ھەسەل يەنىلا پايدا قىلىدۇ. ھەسەلنى ئىچىش (سوغۇق سۇ بىلەن) نۇرغۇن ئىچىملىكلەردىن پايدىلىق. ھەسەل شېكەردىن نەچچە ھەسسە

پايدىلىق. بولۇپمۇ شىكەر ئىچىپ ئادەتلەنمىگەن ئادەمگە ھەسەلدەك مۇۋاپىق كەلمەيدۇ بەلكى ئۇنىڭغا يېقىنمۇ كەلمەيدۇ.

‹سوغۇق ۋە تاتلىق› ئىككى خىل سۈپەت بىرىكسە بەدەنگە ئەڭ مەنپەئەتلىكتۇر. ساغلاملىقنى ئاسراشنىڭ ئەڭ ياخشى چارىسىدۇر. ئۇ روھ، قۇۋۋەت، جىگەر ۋە قەلبلەرگە ياشارتىش ۋە مەدەت ئېلىپ كېلىدۇ، ئۇزۇقلۇق بولىدۇ. تاماقلارنى ھەرقايسى ئەزالارغا يەتكۈزۈپ بىر تەرەپ قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ.

سوغۇق سۇنىڭ تەبىئىتى ھۆل بولۇپ، ھارارەتنى يوقىتىدۇ. بەدەندىكى ئەسلى ھۆللۈكنى ساقلايدۇ. يوقالغان ھۆللۈكنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدۇ، ئوزۇقلۇقنى يۇمشىتىدۇ، تومۇرلاردىكى قاننى يۇرۇشتۇرىدۇ.

سوغۇق سۇ ئوزۇقلۇق بولامدۇ؟ بۇ ھەقتە تىۋىپلار ئىككى خىل قاراشتا: سۇ سەۋەبىدىن بەدەندىكى ئۈسۈش، قۇۋۋەت، بولۇپمۇ سۇغا قاتتىق ئېھتىياج بولۇشنى كۆزدە تۇتقان تىۋىپلار سۇ ئوزۇقلۇق بولىدۇ دەپ قارايدۇ. ئۇلار مۇنداق دەيدۇ:

1 ـ جانلىقلار بىلەن ئۈسۈملۈك ئارىسىدا بىر قانچە ئوخشاشلىقلار بار، مەسىلەن: ئۈسۈش، ئوزۇقلىنىش، نورماللىشىش... ئۈسۈملىكتىمۇ شۇنىڭغا مۇناسىپ سېزىم ۋە ھەرىكەت كۆچى بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۈسۈملۈكنىڭ ئوزۇقلۇقى سۇ، ئۇنداقتا سۇنىڭ جانلىقلارغا بىر تۈرلۈك ئوزۇقلۇق ياكى ئومۇمىي ئوزۇقلۇقنىڭ بىر تەركىۋى بولۇشىغا نېمىشقا بولمايدىكەن؟

2 ـ بىز تاماقنىڭ ئوزۇقلۇق قۇۋۋىتىنى ئىنكار قىلمايمىز. بىز پەقەت سۇنىڭ ئوزۇقلۇق بولماسلىقىنى ئىنكار قىلىمىز. چۈنكى تاماق سۇ بىلەن ئوزۇقلۇق بولىدۇ. تاماقتا سۇ يوق ئوزۇقلۇق بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.

3 ـ سۇ ئۈسۈملۈك ۋە ھايۋاناتلارنىڭ ھاياتلىق ماددىسى. بىرەر نەرسىنىڭ ماددىسىغا يېقىن بولغان نەرسىدىنمۇ ئوزۇقلۇق ھاسىل بولىدۇيۇ ماددا ئۆزىدىن ئوزۇقلۇق ھاسىل بولمامدۇ؟ ئاللاھ تائالا: ﴿بىز ھەممە جانلىقلارنى سۇدىن ياراتتۇق﴾ [سۈرە ‹ئەنبىيا› 30 ـ ئايەت] دېسە مۇتلەق ھاياتلىقنىڭ ماددىسى بولغان سۇدىن ئوزۇقلىقنىڭ ھاسىل

بولۇشنى قانداق ئىنكار قىلغىلى بولىدۇ؟

4 ـ ئۇسسۇز ئادەم سوغۇق سۇ ئىچسە ئۇنىڭ قۇۋۋىتى، ئاكتىپ روھى ھالىتى قايتىپ كېلىدۇ. تاماق يېمىسىمۇ چىدايدۇ. ئازراق تاماق يېسىمۇ ئۇ تاماقتىن بەھرى ئالىدۇ. ئەمما ئۇسسۇز ئادەم كۆپ تاماقتىن بەھرى ئالالمايدۇ. ئۇ تاماقتىن قۇۋۋەت ۋە ئوزۇقلۇق ھاسىل قىلالمايدۇ. بىز سۇنىڭ ئوزۇقلۇقنى بارلىق ئەزالارغا يەتكۈزۈپ بېرىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلمايمىز، ئوزۇقلۇقنىڭ سۇسىز تامام بولمايدىغانلىقىنىمۇ ئىنكار قىلمايمىز، بىز پەقەت سۇدا ئوزۇقلۇق قۇۋۋىتى يوق دېگۈچىلەرگە ئىنكار قىلىمىز. ئۇلارنىڭ سۇدىكى ئوزۇقلۇقنى ئىنكار قىلىشى ۋىجدانى ئىشلارنى ئىنكار قىلغاندەكلا بىر ئىش.

سۇنىڭ ئوزۇقلۇق بولۇشىنى ئىنكار قىلىدىغانلار مۇنداق قارايدۇ: سۇ تاماق ئورنىنى باسالمايدۇ، ئۇ ئەزالارنى ئۆستۈرەلمەيدۇ... قاتارلىق ئالدىنقى قاراشتىكى كىشىلەر ئىنكار قىلمايدىغان دەلىللەرنى كەلتۈرىدۇ. ئۇلار ئوزۇقلۇقنى جەۋھەرى، لەتاپىتى ۋە نازۇكلىقى بىلەن ئۆلچەيدۇ. ئەمەلىيەتتە ھەر نەرسىنىڭ ئوزۇقلۇقى ئۆز ھالىغا يارىشا بولىدۇ. مەسىلەن: ھاۋا ھۆل سوغۇق، لەززەتلىك سىلىق، ئۇمۇ ئوزۇقلۇق، خۇشپۇراق ـ بىرخىل ئوزۇقلۇق، سۇ نېمىشقا ئوزۇقلۇق بولمايدىكەن؟

خۇلاسىلىغاندا: سوغاق سۇغا ئۈنى تاتلىق قىلىدىغان ھەسەل، كىشمىش، خورما، شېكەر... دەك نەرسە قوشۇلسا بەدەنگە ئەڭ مەنپەئەتلىك، ساغلاملىقنى ساقلاشتا ئەڭ ئۈنۈملۈك نەرسە بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىچىملىك تاتلىق سوغۇق ئىدى. يىلمان سۇ يەل پەيدا قىلىپ يۇقىرىقىلارنىڭ قارىشىسىدا بولىدۇ. ئۇسىغان ۋاقىتتا دەرھال ئېلىپ ئىچكەن سۇدىن تىندۇرۇپ ئىچكەن سۇ مەنپەئەتلىك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قېتىم ئەبۇ ھەيسەم ئىبنى تەيھان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بېغىغا كىرىپ: تۇلۇمدا تىندۇرۇلغان سۇ بارمۇ؟ دېدى، سۇ كەلتۈرۈلدى، ئۇ ئىچتى. بۇخارىنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تۇلۇمىڭلاردا تىنغان سۇ بارمۇ؟ بولمىسا يىغىلغان سۇنى (ياكى ئېرىقتىكى سۇنى) ئىڭىشىپ ئىچىمىز

(ئاغزىمىزنى سۇغا تىقىپ ئىچمىز)». [بۇخارى 5621 ـ ھەدىس]

تىندۇرۇلغان سۇ ـ بولغان خېمىرغا ئوخشاش، تىندۇرۇلمىغىنى پېتىر خېمىرغا ئوخشاشتۇر. سۇ تىندۇرۇلسا ئۇنىڭ تۇپراق ۋە باشقا نەرسىلىرى ئاستىغا ئورناپ سۇ سۈزىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا داۋاملىق سۇ تىندۇرۇلۇپ، سۈزۈلدۈرۈپ بېرىلەتتى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قۇدۇقتىن سۇ تارتىلىپ، تىندۇرۇلۇپ، ئاندىن بېرىلەتتى. [ئەبۇ داۋۇد 3735 ـ ھەدىس]

تۇلۇمدىكى سۇ لايكومزەك ۋە تاشكومزەكنىڭ ياخشى. بولۇپمۇ تېرە تۇلۇمنىڭ سۈيى تاتلىق بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا قاچىلار سۈيىنى سورىماستىن تۇلۇم سۈيىنى سورىدى. تۇلۇمدا ئاجايىپ بىر خۇسۇسىيەت بار: ئۇنىڭ تېرە تۆشۈكچىلىرىدىن سۇ تەپچىپ تۇرىدۇ. ھاۋا بىلەن ئۇچرىشىدۇ. شۇڭا تەپچىيدىغان لايكومزەكنىڭ سۈيى تەپچىمەيدىغان كومزەكلەردىن سوغۇقراق ۋە تاتلىقراق بولىدۇ. ئاللاھنىڭ بۈيۈك پەيغەمبىرىگە چەكسىز سالاملار بولسۇنكى، ئۇ ئۇممىتىگە دۇنيا ـ ئاخىرەتتە، تەن ۋە قەلبكە مەنپەئەتلىك ئىشلاردا يول كۆرسەتتى.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سوغۇق تاتلىقنى ئوماق ئىدى. [تىرمىزى 1895 ـ ھەدىس] بۇ ھەدىستىكى «سوغۇق تاتلىق» بۇلاق سۇلىرى، قۇدۇق سۇلىرى بولۇشى مۇمكىن ياكى ھەسەل، خورما، كىشمىش ئارىلاشتۇرۇلغان سۇ بولۇشى مۇمكىن، ئەڭ توغرىسى ھەممىسىگە ئومۇم بولىدۇ. (ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ)

ھەدىستىكى «تولۇمۇڭلاردا سۇ بارمۇ؟ بولمىسا ئېڭىشىپ ئىچىمىز» دېگىنىدە ئېڭىشىپ ئىچىشنىڭ دۇرۇسلۇقىغا دەلىل بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزنى دېگەندە ئېھتىمال شۇنداق ئىچىشكە مەجبۇر بولغان (ئېھتىياجلىق بولغان) بولۇشى مۇمكىن ياكى شۇنداق ئىچىشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى بايان قىلغان بولۇشى مۇمكىن. بەزىلەر ئۇنداق ئىچىشنى ناخۇش كۆرىدۇ. تۇۋپىلار بولسا ئۇنداق ئىچىش ھارام دەپ قارايدۇ. ئۇلار (تۇۋپىلار) ئېڭىشىپ ئىچىش ئاشقازانغا زىيانلىق

دەپ قارايدۇ.

*******

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئادەتلەنگىنى ئولتۇرۇپ ئىچىش ئىدى. بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆرە تۇرۇپ ئىچىشتىن چەكلىگەن. يەنە بىر ھەدىستە ئۆرە تۇرۇپ ئىچكەن سۇنى قەي قىلىپ ياندۇرۇۋېتىشكە بۇيرىغان. يەنە بىر ھەدىستە بولسا ئۆزى ئۆرە تۇرۇپ ئىچكەن.

بەزى ئۆلىمالار بۇ ھەدىسنى ئالدىنقى ئۆرە تۇرۇپ ئىچىشنى چەكلىگەن ھەدىسلەرنى ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى دەپ قارايدۇ. يەنە بەزى ئۆلىمالار: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆرە تۇرۇپ ئىچىشنى چەكلىگىنى ـ قىلىشقا بۇيرىغىنى دەپ قارايدۇ. يەنە بەزىلەر بولسا بۇ ھەدىسلەر قارمۇقارشى ئەمەس. ئادەتتە ئولتۇرۇپ ئىچىش كېرەك. زۆرۈرىيەت (ئېھتىياج) بولسا ئۆرە تۇرۇپ ئىچسىمۇ بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەمزەم قۇدۇقى يېنىغا كېلىپ سۇ تەلەپ قىلغاندا، ئۇنىڭغا بىر چېلەك سۇ كەلتۇرۇلدى ئۇ ئۆرە تۇرۇپلا ئىچىۋەتتى.

ئۆرە تۇرۇپ ئىچىشنىڭ تۈرلۈك زىيانلىرى بار: بىرى ئۆرە تۇرۇپ سۇ ئىچكۈچىنىڭ ئۇسسۇزلۇقى تولۇق قانمايدۇ. سۇ ئاشقازاندىمۇ تۇرمايلا تەقسىم قىلىنىپ كېتىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن سۇ تېزلىك بىلەن ئاشقازانغا چۈشسە ئاشقازاننى قالايمىقانلاشتۇرۇپ ئۇنىڭ ھارارىتىنى تۆۋەنلىتىۋېتىشى مۇمكىن. ئۇنىڭ ئۈستىگە سۇ بەدەنگە تەدرىجىي تارالمايدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى سۇ ئىچكۈچىگە زىيانلىق. ئەمما نادىر ياكى ئېھتىياج سەۋەبىدىن بولسا كېرەك يوق. ئادەتلىنىپ قالغانلىنى دەلىل قىلىش توغرا ئەمەس، ئۇ بىر قانچە سىكۇنتلىق تەبىئەت. ئۇنىڭ باشقا ھۆكۈملىرى بار.

*******

‹سەھىھ مۇسلىمدا› ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇسسۇزلۇق ئىچسە ئۈچ قېتىم تىنىپ ئىچەتتى ۋە: مۇشۇنداق قىلىش ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدۇ، سىلىق ئۆتىدۇ ۋە شىپا بولىدۇ دەيتتى. [5255 ـ ھەدىس]

تىنىپ ئىچىش دېگەن سۆز ـ ئاغزىنى قاچىدىن يىراقلاشتۇرۇپ، نەپەس ئېلىۋېلىپ، ئاندىن يەنە ئىچىش دېگەنلىكتۇر.

بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۇسسۇزلۇق ئىچسەڭلار، قاچىغا تىنماڭلار، لېكىن قاچىنى ئېغىزىڭلارغا يېقىن ئەكېلىڭلار». [ئىبنى ماجە 3427]

بۇخىل (قاچىغا تىنماي) ئىچىشتە كۆپلىگەن ھېكمەت ۋە مۇھىم پايدىلار باردۇر. ئىككىنچى قېتىم تىنىۋېلىپ ئىچىش بىرىنچى قېتىم ئۇسسۇزلۇقتىن پەسەيمەي قالغان ئاشقازاننى پەسەيتىدۇ. ئۈچىنچىسى ئىككىنچىسى پەسەيتەلمىگەننى پەسەيتىدۇ. ئالدىرىماي، تىنىپ ـ تىنىپ ئىچكەندە ئاشقازاننىڭ ھارارىتىگە پايدىلىق بولۇپ، بىرىنچى قېتىمدىلا ئارقا ـ ئارقىدىن ئاشقازانغا سۇ كىرىپ ئۇنىڭغا سوغۇق ئۆتكۈزۈشتىن ساقلانغىلى بولىدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن ئارقا ـ ئارقىدىن ئىچىلگەن سۇ ـ بىر لەھزە ئىچىدە ئۇسسۇزلۇق ھارارىتى بىلەن ئۇچراشقانلىقى ئۈچۈن ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرغىچىلا تۆۋەنگە يۆتكىلىپ كېتىدۇ ـ دە، ئۇسسۇزلۇقنىڭ بېسىنى قايرىيالمايدۇ. (تېز سۇغۇرۇلغان ئېتىزمۇ سۇغا قانمىغاندەك ـ ت) بېسىنى قايرىغان تەقدىردىمۇ (ئاستا ـ ئاستا، تەدرىجى) ئىچىلگەن سۇدەك تولۇق قايرىيالمايدۇ.

تەدرىجي (دەم ئېلىپ) ئىچىشنىڭ ئاقىۋىتى ياخشى، خېيىم ـ خەتەردىن خاتىرجەم بولغىلى بولىدۇ. بىر قېتىمدىلا ھەممىنى ئىچىۋېتىش مىقدارىنىڭ كۆپلىكى ۋە سوغۇقلىقى بىلەن تەبىئىي ھارارەتنى ئۆچۈرۈپ قويۇشى مۇمكىن، ئۇ ھالدا ئاشقازان ۋە جىگەرنىڭ مىزاجى بۇزۇلۇپ ناچار كېسەللىكلەر پەيدا بولىدۇ. بولۇپمۇ ئەرەب يېرىم ئارىلىغا ئوخشاش ئىسسىق رايونلاردا ۋە ياز ۋاقتىغا ئوخشاش ئىسسىق ۋاقىتلاردا، بىر قېتىمدىلا ھەممىنى ئىچىۋېتىش ناھايىتى خەتەرلىكدۇر.

بىر قېتىمدىلا ھەممىنى ئىچىۋەتكەننىڭ يەنە بىر زىيىنى: سۇ يوللىرى توسۇلۇپ قېلىپ، گېلىغا سۇ تۇرۇپ قېلىپ، ئۆلۈپ كېتىشى مۇمكىن. ئالدىرىماي، تىنىپ ـ تىنىپ (قاچا سىرتىغا) ئىچسە

يۇقىرىقى ئاپەتلەرنىڭ ھەممىسىدىن ساقلانغىلى بولىدۇ.

ئالدىرىماي ئىچكەنىڭ پايدىسى بولسا: بىرىنچى قېتىم ئىچكەندە قەلب ۋە جىگەردىكى ئىسسىمان ئىسسىق ھور يۇقىرىغا ئۆرلەيدۇ ۋە ئۇنى تەبىئەتتىن چىقىرىپ تاشلايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سۇ ئىچكەندە بىر يۇتۇم، بىر يۇتۇمدىن ئىچىڭلار، بىرلا ۋاقىتتا ھەممىنى تۇلدۇرۇپ ئىچىشتىن جىگەر ئاغرىقى كېلىپ چىقىدۇ». [بۇ ھەدىس زەئىپ]

بىرلا ۋاقىتتا ھەممىنى ئىچىش جىگەرنىڭ ھارارىتىنى ئاجىزلىتىپ، ئاغرىق پەيدا قىلىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى جىگەرنىڭ ھارارىتى بىلەن ئىچىلگەن سوغۇق سۇنىڭ خارەكتېرى ۋە مىقدارىنىڭ ئارىسىدىكى قارمۇقارشىلىق كۆچىدۇر. ئەگەر ئاستا ـ ئاستا ئىچىلسە، ھارارەت بىلەن قارشىلاشمايدۇ ۋە ئاجىزلاشتۇرمايدۇ. بۇ خۇددى قايناۋاتقان قازانغا سوغۇق سۇنى بىراقلا قۇيغان بىلەن ئاز ـ ئازدىن قۇيغاننىڭ پەرقىگە ئوخشاشتۇر.

‹تىرمىزى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تۆگىدەك بىر تىنىقتىلا ھەممىنى ئىچمەڭلار! لېكىن ئىككى ياكى ئۈچ تىنىپ ئىچىڭلار. ئىچكەندە ‹بىسمىللاھ› دەپ ئىچىڭلار. ئىچىپ بولغاندا ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتىڭلار». [1885 ـ ھەدىس]

يېمەك ـ ئىچمەكتىن ئىلگىرى ‹بىسمىللاھ› دېيىش، ئاخىرىدا ھەمدۇسانا ئېيتىشنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكنىڭ سىڭىشى، مەنپەئەت قىلىشى، زىيانلىرىنى يوقىتىش جەھەتتە ئاجايىپ تەسىرى بار.

‹ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل› مۇنداق دېگەن: تۆت نەرسىنى جۇغلىغان تاماق مۇكەممەل تاماق بولىدۇ:

1 ـ تاماقتىن ئىلگىرى بىسمىللاھ دېيىش.

2 ـ ئاخىرىدا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتىش.

3 ـ يەيدىغان قول كۆپ بولۇش.

4 ـ ھالالدىن بولۇش.

******

‹مۇسلىم› جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قاچىنىڭ ئاغزىنى يېپىپ قويۇڭلار، تولۇم ئاغزىنى چىگىپ قويۇڭلار، بىر يىل ئىچىدە مەلۇم بىر كېچىدە ۋابا چۈشىدۇ ئۇ (ۋابا) ئاغزى يېپىلمىغان قاچا، ئېغىزى چىگىلمىگەن تۇلۇملارغا چۈشىدۇ». [5214 ـ ھەدىس]

بۇ سەۋىيىگە تىۋىپلارنىڭ چىشى پاتمايدۇ. بۇنى پەقەت بەزى كىشلەر تەجرىبە ئارقىلىق بىلگەن. يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ رىۋايەتچىسى لەيس ئىبنى سەئد بىزنىڭ بۇيەردىكى ئەجەملەر دىكابىر ئايدا ئەنە شۇ كېچىدىن ھەزەر قىلىشىدۇ دېگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە قاچىلارنى يېپىشقا بۇيرۇپ، بىرتال ياغاچنى بولسىمۇ توغرىسىغا قويۇپ قويۇشقا ئەمىر قىلغان. ياغاچنى قويۇپ قويۇشتا مۇنداق ھېكمەت بار: بىرى قاچىنى يېپىشنى ئۇنتۇپ قالمايدۇ. يەنە بىرى ئەگەر ئۆمۈلگۈچى جانىۋارلار قاچا ئۈستىگە چىقسىمۇ قاچىغا چۈشۈپ كەتمەيدۇ، ھېلىقى ياغاچ ئارقىلىق ئۆتۈپ كېتىدۇ. دېمەك ياغاچ جانىۋارلارغا كۆۋرۈكلۈك رول ئوينايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە تولۇملارنىڭ ئاغزىنى ‹بىسمىللاھ› دەپ چىگىشكە بۇيرىغان. قاچا ئاغزىنى ئەتكەندە ‹بىسمىللاھ› دېيىش شەيتاننى قوغلىسا، قاچا ئاغزىنى چىگىش جان ـ جانىۋارلارنىڭ قاچىغا كىرىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. مۇشۇ مەنا ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇ ئىككى خىل ھالەتتە ‹بىسمىللاھ› دېيىشكە بۇيرىدى.

‹سەھىھ بۇخارى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېغىزىنى تولۇم ئاغزىغا ئاپىرىپ ئىچىشتىن توسقان دېگەن. [5629 ـ ھەدىس]

بۇ ھەدىستە بىرقانچە ئەدەپ ـ ئەخلاق بار:

1 ـ سۇ ئىچكۈچىنىڭ نەپسىدىكى ناچار پۇراقلار تولۇم ئىچىگە كىرىپ كېتىدۇ. ھەتتا شۇ سەۋەبتىن سۇ بۇزۇلۇشى مۇمكىن.

2 ـ بىراقلا كۆپ سۇ ئىچىۋېلىپ، سۇ ئىچكۈچى زىيانلىنىشى مۇمكىن.

3 ـ سۇ ئىچىدە بىرەر جانىۋار بولۇپ سۇ ئىچكۈچىگە ئازار قىلىپ قويۇشى مۇمكىن.

4 ـ تولۇمدا سۇدىن باشقا نەرسە بولۇپ قالسا ئىچىگە كىرىپ كېتىشى مۇمكىن.

5 ـ بۇنداق ئىچكەندە قورساققا ھاۋا كۆپ كىرىپ كېتىدۇ. سۇنى ئاز ئىچىپ قېلىشى ياكى سۇ بىلەن ھاۋا قورساقتا قىسىلىپ قېلىشى، شۇ ئارقىلىق سۇ ئىچكۈچىگە ئەزىيەت يېتىپ قېلىشى مۇمكىن.

ئەگەر ‹تىرمىزى› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوھود كۈنى بىر تۇلۇم سۇ ئەكەلدۈرۈپ: ئېغىزىنى ئېچىڭلار دەپ، ئاندىن تۇلۇم ئاغزىدىنلا ئىچتى دېگەن ھەدىسكە نېمە دەيسىز؟ دېيىلسە ـ جاۋاب شۇكى: بۇنىڭغا ‹تىرمىزى› ناھايىتى ياخشى جاۋاب بەرگەن. ئۇ: ‹بۇ ھەدىسنىڭ ئىسنادى توغرا ئەمەس› دېگەن.

*******

‹ئەبۇ داۋۇد›تا ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدري رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىنىڭ يېرىغىدىن سۇ ئىچىشتىن، قاچىغا پۈۋلەشتىن چەكلىگەن. [3721 ـ ھەدىس]

قاچىنىڭ يېرىغىدىن سۇ ئىچىشتە مۇنداق بىر قانچە زىيانلىق تەرەپ بار:

1 ـ كۆپىنچە ھاللاردا قاچىدىكى مەينەت نەرسىلەر يېرىق تۆۋىگە يىغىلىپ قالىدۇ.

2 ـ قاچا يېرىغىدىن سۇ ئىچكەندە سۇ ئىچىش قالايمىقانلىشىپ ياخشى سۇ ئىچەلمەسلىكى مۇمكىن.

3 ـ يېرىق ئىچىدىكى مەينەت، پاسكىنىلارنى يۇغىلى بولمايدۇ.

4 ـ يېرىق جاي قاچىنىڭ ئەيىبلىك ناچار يېرى، سۈپەتسىز ناچار نەرسىدىن يىراق تۇرۇش كېرەك.

ئىلگىرى ئۆلىمالاردىن بىرى بىر ئادەمنىڭ ناچار، سۈپەتسىز بىر نەرسە سېتىۋالغانلىقىنى كۆرۈپ: ئۇنداق قىلما! ئاللاھ تائالانىڭ سۈپەتسىز نەرسىلەردىن بەرىكەتنى كۆتۈرىۋەتكەنلىكىنى بىلمەمسەن؟

دېگەن.

**5** ـ ئېھتىمال يېرىقتا گىرۋەك بولۇشى مۇمكىن. ئۇ ئېغىزنى جاراھەتلەندۈرىدۇ...

قاچىغا پۈۋلىمەسلىك مەسلىسىگە كەلسەك: پۈۋلىگۈچىنىڭ ئاغزىدىن چىققان ناچار پۇراق (كاربون **4** ئوكسىدەك) سۇغا كىرىپ كېتىدۇ. بولۇپمۇ ئاغزى پۇرايدىغان ئادەم بولسا. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىغا تىنىش بىلەن ئۇنىڭغا پۈۋلەشنى بىرلىكتە بىرھەدىسكە كەلتۈرۈپ چەكلىدى. بۇ ھەدىس ‹تىرمىزى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دىن رىۋايەت قىلىنىپ ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچىغا تىنىشتىن ۋە قاچىغا پۈۋلەشتىن چەكلىدى. **[1889]**

سەھىھ بۇخارى ۋە سەھىھ مۇسلىمدا: ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ ئىچسە قاچىدا ئۈچ قېتىم تىناتتى. [بۇخارى **5631** ـ، مۇسلىم **5254** ـ ھەدىس] بۇ ھەدىس بىلەن يۇقىرىقى ھەدىس قارمۇقارشىمۇ قانداق؟ سىلەر بۇنىڭغا قانداق قارايسىلەر؟ دېيىلسە، جاۋاب شۇكى: بۇ ھەدىسنى قوبۇل قىلىمىز ۋە تەسلىم بولىمىز. ئۇ ھەدىسلەر ئارىسىدا قارمۇقارشىلىق يوق بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ ئىچكەندە ئۈچ قېتىم تىنىپ ئىچەتتى. ‹قاچىدا› دېگىنى قاچا ئىچىدە دېگىنى ئەمەس، بۇ خۇددى يەنە بىر ھەدىستە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىبراھىم ئەمچەكتە ئۆلدى دېيىلگىنى ‹ئېمىتىۋېتىپ› ئەمەس، ئەمچەكتىن ئايرىلمىغان (ئىككى ياشقا تولمىغان) ۋاقتتا ئۆلدى دېگەن مەنادا بولغاندەك بىر ئىش.

******

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈتنى گاھىدا ساپ، گاھىدا سۇ ئارىلاشتۇرۇپ ئىچەتتى.

ئىسسىق رايونلاردا تاتلىق سۈتنى ساپ ياكى ئارىلاشتۇرۇپ ئىچىش ساغلاملىقنى ئاسراش، بەدەننى ھۆللىتىش، جىگەرنى سۇغىرىش... جەھەتلەردە ناھايىتى پايدىلىق. بولۇپمۇ ئەمەن،

غاچچايدەك ئۇتلاردا بىقلىغان كاللىنىڭ سۆتى ئۇزۇقلۇق دېسە ئۇزۇقلۇق، ئۇسسۇزلۇق دېسە ئۇسسۇزلۇق، دورا دېسە دورا بولىدۇ.

‹تىرمىزى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تاماقنى يەپ بولساڭلار مۇنداق دەڭلار: ”ئى ئاللاھ! بۇ تاماقنىڭ بەرىكىتىنى بەرگىن، بىزنى بۇنىڭدىنمۇ ياخشى ئوزۇقلاندۇرغىن“، يېمەك - ئىچمەكنىڭ ئورنىنى پەقەت سۈتلا باسالايدۇ». [3455 - ھەدىس]

*******

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاخشىمى سىركە ياسىلىپ سۈيىنى ئىچەتتى، ئەتىسى كۈندۈزى، كەچ، يەنە كۈندۈزى، كەچ، ئەتىسى ئەسىر ۋاقتىغىچە تۈگىمىسە خىزمەتكارىغا ئىچۈلىشقا بېرەتتى ياكى تۆكۈۋېتىشقا بۇيرىيتتى. [5194 - ھەدىس]

بۇ سىركە خورمىدىن ياسىلىدىغان بولۇپ، يېمەكلىكتىن سانىلىدۇ، ئۇ ساغلاملىقنى ئاسراش، قۇۋۋەتنى زىيادە قىلىشتا پايدىسى كۆپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈچ كۈندىن كېيىن ئىچمەسلىكى بولسا، ئۇنىڭ مەس قىلىش ھالىتىگە ئۆتۈپ كېتىشىدىن ئېھتىيات قىلغانلىقىدىندۇر.

## كىيىم - كېچەك

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈممەتكە ھەممە ساھەلەردە كۆرسەتمە بەرگەن ئۇلۇغ يول باشلىغۇچىدۇر. كىيىم - كېچەك ئەرزان بولغىنى، كىيىش ۋە سېلىشتا قولايلىق، يەڭگىل بولغىنى ئەڭ مەنپەئەتلىك كىيىملەردۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رىدا (يەكتەك) بىلەن ئىشتان كىيەتتى. باشقا كىيىملەرگە قارىغاندا بۇلار بەدەنگە يەڭگىل، بەزىدە كۆڭلەكمۇ كىيەتتى بەلكى كۆينەك كىيىشنى ئەڭ ياخشى كۆرەتتى.

ئۇ بەدەنگە پايدىلىق ۋە قولايلىق كىيىم كىيىشكە كۆرسەتمە بېرەتتى. يەڭلىرى ئۇزۇن ۋە كەڭرى ئەمەس ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېڭى بېغىشىدىن ئاشمايتتى، ئەگەر بېغىشتىن

ئاشسا كىيىشمۇ قىيىن، يەڭگىل ھەرىكەتمۇ چەكلىنىدۇ، ئۇنىڭدىن قىسقا بولۇپ قالسا قول ئىسسىق، سوغۇقتا تالادا قالىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆينىكى ۋە ئىشتىنى پاقالچىنىڭ يېرىمىغىچە بولۇپ ئوشۇقتىن ئاشمايتتى. ئوشۇقتىن ئاشسا مېڭىشقا قولايسىز، خۇددى پۇتنى چۇشەپ قويغاندەك بولۇپ قالىدۇ. پاچاقنىڭ ئۈستىگىمۇ چىقىرىۋالمايتتى. ئۇنداق بولۇپ قالسا پۇتلىرى ئېچىلىپ ئىسسىق ـ سوغۇققا ئۇچراپ ئەزىيەت يېتەتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەللىسى (دەستارى) باشقا ئەزىيەت بەرگۈدەك ئېغىر ياكى قوپال ۋە ياكى بەكلا چوڭ ئەمەس ئىدى. ياكى ئىسسىق ـ سوغۇقلاردىن ساقلىيالمايدىغان دەرىجىدە كىچىك ۋە يەڭگىل ئەمەس ئىدى. بەلكى نورمال، ئوتتۇراھال ئىدى. تاڭلىينى قوشۇپ يۆگىۋالاتتى. بۇنىڭ بىر قانچە پايدىسى بار: ئۇ پاتاكنى ئىسسىق ـ سوغۇقتىن ساقلايدۇ. بولۇپمۇ تۆگە، ئات مىنگەنلەردە، جەڭلەردە تاڭلاي بىلەن يۆگەلگەن سەللە باشتا مۇستەھكەم تۇرىدۇ. كۆپىنچە كىشىلەر ھازىر سەللىسىنى تۇرغۇزۇش ئۈچۈن ئىلغۇچ ياكى باستۇرۇق ئىشلىتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوللانغان ئۇسۇل بىلەن ئۇلار قوللانغان ئۇسۇلنىڭ كۆركەم ۋە مەنپەئەت جەھەتتە پەرقى نېمىدېگەن چوڭ ـ ھە؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىيىم ـ كېچەكلىرىنى تەھلىل قىلغان ئادەم، ئۇ كىيىملەرنىڭ سالامەتلىك ۋە قۇۋۋەتنى ئاسراشتا ناھايىتى پايدىلىق ئىكەنلىكىنى، بەدەنگە قىيىنچىلىق، ھەرەج ئەكەلمەيدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەردە ياكى كۆپىنچە ھالەتلەردە ئىسسىق ـ سوغۇقتىن ساقلىغىدەكلا يەڭگىل كىيەتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاق رەڭلىك كىيىم بىلەن يوللۇق توننى ياخشى كۆرەتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزىل، قارا رەڭلىك كىيىملەرنى، بويالغان، پارقىرايدىغان كىيىملەرنى كەيمەيتتى.

ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەيگەن قىزىل يەكتەك يەمەنچە يەكتەك بولۇپ، (يېشىل يەكتەككە ئوخشاش) قارا، قىزىل، ئاق رەڭلەر

ئاربلاش ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنە شۇلارنى كەيگەن. قىينىق قىزىل كىيىم كەيگەن دىگۈچىلەرگە يۇقىرىقىلار كۇپايە.

## تۇرالغۇ باپى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ بۇ دۇنيادا ئۇلاغ ئۇستىدىكى مۇساپىر ئىكەنلىكىنى، مەلۇم مۇددەت بۇ يەردە تۇرۇپ يەنە ئاخىرەتكە كېتىپ قالىدىغانلىقىنى ياخشى بىلگەچكە، ئۆزى ياكى ساھابىلىرى ۋە ياكى ئۇنىڭغا ھەقىقىي ئەگەشكۈچىلەر تۇرالغۇ جايلىرىغا ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈپ كەتمىگەن. ئۇلار تۇرالغۇلىرىنى كۆركەم، ئېگىز، زىبۇ - زىننەتلىك، ياسىداق، كەڭرى قىلىشقا كۆچىمىگەن. بەلكى مۇساپىرنىڭ تۇرالغۇسىغا ئوخشاش ئىسسىق - سوغۇقتىن ساقلايدىغان، ئۆي ئىچىنى سىرتتىكىلەر كۆرەلمەيدىغان، ھايۋانلارنىڭ كىرىشىنى توسالايدىغان، ئۆگزىسىنىڭ ئۆرۈلۈپ چۈشىشىدىن ئەنسىرىمەيدىغان، كەڭرىلىكىدىن جانۋارلار ئۇۋا تۇتالمايدىغان، ئېگىزلىكىدىن بوران - چاپقۇن سوقۇپ كەتمەيدىغان، ناھايىتىمۇ ئاددىي تۇرالغۇدا تۇراتتى. ئۇ تۇرالغۇلار يەر تېگىدىكى جانلىقلارغا ئازار بەرگۈدەك يەر ئاستىدىمۇ ئەمەس ئىدى. بەك ئېگىزمۇ ئەمەس ئىدى، بەلكى ئوتتۇراھال ئىدى. سىقىلىپ قالغۇدەك تارمۇ ئەمەس ئىدى. بىكار يەرگە جانۋارلار ئۇۋا تۇتقىدەك كەڭرىمۇ ئەمەس ئىدى. ساپ ھاۋانى توسۇپ قويىدىغان ھويلا تاملىرى يوق ئىدى. بەلكى ئۇنىڭ تۇرالغۇسىدىن خۇشپۇراقلار ئەتراپقا چېچىلاتتى. چۈنكى ئۇ ئۆزى خۇشپۇراقلارنى ياخشى كۆرەتتى. ئۇنىڭ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ) پۇرىقى ئەڭ ئېسىل پۇراق. ئۇنىڭ قورۇسى ئىچىدە ھاجەت خانىمۇ يوق ئىدى... مانا بۇ ئەڭ نورمال قورۇ. ساغلاملىقتا ئەڭ پايدىلىق تۇرالغۇ....

# ئۇيقۇ ۋە ئويغاقلىق

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇيقۇ ۋە ئويغاق ئەھۋالىنى تەھلىل قىلغان ئادەم، ئۇنىڭ ئۇيقۇسىنىڭ پۈتۈن بەدەنگە، كۈچ ـ قۇۋۋەتكە پايدىلىق نورمال ئۇيقۇ ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. ئۇ كېچىنىڭ ئەۋۋەلىدە ئۇخلايدۇ. كېيىنكى يېرىمىدا ئويغىنىدۇ. ئورنىدىن تۇرۇپ مىسۋاك قىلىدۇ ۋە تاھارەت ئالىدۇ، ئاندىن ئاللاھ ئىرادە قىلغان نامازلارنى ئوقۇيدۇ. بۇ ھالدا بەدەنمۇ ئارام ئالىدۇ. كۈچ ـ قۇۋۋەتمۇ ياخشى، ئۇيقۇ ۋە ئارام سەۋەبىدىن تولۇپ ـ تاشىدۇ، چېنىقىش بولىدۇ، ساۋابمۇ كەلمەيدۇ. مانا بۇ قەلب، بەدەن، دۇنيا ـ ئاخىرەتنىڭ ساغلام، ياخشى بولۇشىنىڭ ئاخىرقى پەللىسىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېھتىياجتىن كۆپ ئۇخلىمايتتى. ئېھتىياجلىق ئۇيقىنى ئۇخلىمايمۇ قويمايتتى. ئەڭ ياخشى شەكىلدە ئۇخلايتتى. ئۇيقۇغا ئېھتىياجى بولسا ئوڭ تەرىپىنى بېسىپ، ئۇيقىسى كەلگىچە ئاللاھنى زىكرى قىلىپ ياتاتتى. قورسىقىنى تويدۇرۇپلا ياتمايتتى. يېنىنى تۈپتۈز قويۇپلا ياتمايتتى. قېلىن كۆرپە سېلىپمۇ ياتمايتتى. بەلكى تېرىدىن تىكىلگەن كۆرپە ئۈستىدە ياتاتتى. بېشىغا ياستۇق قوياتتى. گاھىدا قولىنى مەڭزى ئاستىغا قويۇپ ياتاتتى.

تۆۋەندە بىز پايدىلىق ۋە زىيانلىق ئۇيقۇلارنى تەپسىلىي بايان قىلىمىز:

ئۇيقۇ ـ بەدەندىكى تەبىئى ھارارەتنىڭ ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەتنىڭ راھەتلىنىش مەقسىتىدە قورساقنىڭ ئىچكى قىسمىغا چۆكۈشىدىن ھاسىل بولغان بىرخىل بەدەن ھالىتىدۇر. ئۇ ئىككى خىل بولىدۇ، بىرى: تەبىئى، يەنە بىرى: غەيرى تەبىئى. تەبىئى ئۇيقۇ ـ نەپسانى قۇۋۋەتنىڭ ھەرىكەتتىن توختىشىدۇر. بۇ يەردىكى ھەرىكەت ـ ئىرادىۋى ھەرىكەت. قۇۋۋەت ـ ھېسسىي كۈچ ـ قۇۋۋەتتۇر. قاچانكى بۇ قۇۋۋەت بەدەن ھەرىكىتىنى تورمۇزلىسا بەدەن بوشىشىدۇ. ئويغاقلىق ۋە ھەرىكەت سەۋەبىدىن تارىلىپ كەتكەن ھور ۋە ھۆللۈكلەر مەزكۇر قۇۋۋەتنىڭ مەنبەئى بولغان مېڭىگە يىغىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بەدەن سېزىمىنى يوقىتىپ بوششىپ كېتىدۇ، بۇ تەبىئى ئۇيقۇ. ئەمما غەيرى

تـەبىئى ئۆيقـۇ كىسـەللىك يـاكى ئـالاھىدە ئـەھۋال سـەۋەبىدىن بولـىدۇ. بۇنـىڭ تەپسـىلاتى مۇنـداق: ھـۆللۈك ئويغـاقلىق تارىتىۋېتىلمـەيدىغان دەرىجىدە مېڭىنى كونترول قىلىۋالىدۇ ياكى قورساق تويغاندىن كېيىنكى پەيدا بولىدىغان ھالەتكە ئوخشاش ھۆللۈكتىن بولغان كۆپلىگەن ھورلار مېڭىگە ئۆرلىۋالىدۇ. بۇنـىڭ بىلـەن مېڭـە ئېغىرلىشـىدۇ ۋە بوشىشـىپ كېتىدۇ. بـەدەن سىـزىمنى يوقـىتىپ، نەپسانى قۇۋۋەت ھەرىكـەتتىن تۇرمۇزلىنىدۇ، بۇ غەيرى تەبىئى ئۇيقۇ.

ئۇيقىنىڭ روشـەن ئىككى پايدىسى بـار. بىـرى: بـارلىق ئـەزالاردىن چارچاش تۈگەپ، راھەت ئىچىدە تىنچلىنىدۇ. يەنە بىـرى: يېمـەكلىك ھـەزىم بولـۇپ، خىلـتلار پىشىـدۇ. چۈنكـى ئۇخلىغـان ۋاقىتتا تـەبىئى ھـارارەت بـەدەننىڭ ئىچكـى تامـانلىرىدا قايىنـايدۇ ۋە خىلتلارنىـڭ پىشىشـىغا يـاردەم بېرىدۇ. شـۇڭا ئۇخلىغـاندا بـەدەن سىـرتى توڭـلاپ ئۇخلىغۇچى يېپىنچىغا موھتاج بولىدۇ.

ئەڭ پايدىلىق ئۇيقۇ ـ ئوڭ تەرىپىنى بېسىـپ ئۇخلاشتۇر (بۇخىل شەكىلدە تاماق ئاشقازانغا ياخشى، تولۇق ئورنايدۇ. چۈنكى ئاشقازان سول تەرەپكە مايىلراق)، ئاندىن ھەزىمنى تېزلىتىش ئۈچۈن سول تەرەپكە ئازراق ئۆرۈلىشى كېرەك، چۈنكى ئاشقازان جىگەر ئۈستىگە مايىلراق، ئاندىن يەنە ئوڭ تەرەپكە ئۆرۈلۈپ ئۇخلاش كېرەك. بۇنداق بولغاندا يېمەكلىك ئاشقازاندىن تېزلا تارقىلىدۇ، ئۇيقىنىڭ بېشى ۋە ئاخىرى ئوڭ تەرەپنى بېسىپ ئۇخلىغان ئۇيقۇ بولۇشى كېرەك.

سول تەرەپنى بېسىـپ ئۇخـلاش كۆپ بولسا يۈرەككە زىيانلىق، چۈنكى ئىچكى ئـەزالار يۈرەك تەرەپكە مايىل بولـۇپ، ئۇنىڭغا بېسىم ئېلىپ كېلىدۇ.

ئـەڭ ناچـار ئۇيقـۇ ـ ئوڭـدا يېتىپ ئۇخلاشتۇر. ئۇخلىمـاي ئوڭـدا ياتسا زىيانلىق ئەمەس.

ئۇنىڭدىنمۇ ناچار ئۇيقۇ ـ دۈم يېتىپ ئۇخلاشتۇر. ‹ئىبنى ماجە› دە ئـەبۇ ئۇمامـە رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇ مۇنـداق دېگـەن: پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسجىدتە دۈم يېتىپ ئۇخلاۋاتقان ئادەمنى كۆرۈپ، پۇتى بىلەن ئويغىتىپ: ئولتۇر! بۇخىل ئۇخـلاش دوزىخـلار ئۇيقىسىدۇر دېگەن. [3725]

بۇقىرات ‹ئىلگىرلەش› دېگەن كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ: ‹ساق ۋاقتىدا دوم ياتمايدىغان ئادەم كېسەل ۋاقتىدا دوم يېتىۋالسا، ئۇنىڭ ئەقلىدىن چاتاق چىققانلىقىنى ياكى قورساق تەرىپىدە ئاغرىق بارلىقىنى بىلدۈرىدۇ› بۇ كىتابنى شەرھىلىگۈچىلەر مۇنداق دېيىشتى: چۈنكى ئۇ ئادەم ئىچكى ياكى تاشقى سەۋەبى يوقلا، ياخشى ئادەتكە خىلاپلىق قىلىپ، ناچار ھالەتكە ئۆتتى.

كۈندۈزنىڭ ئۇيقىسى ناچار ئۇيقۇ بولۇپ، ھۆللۈك كېسەللىكلىرىنى ۋە ھەرخىل ئاپەتلەرنى پەيدا قىلىدۇ، چىرايىنى نۇرسىز قىلىپ، تال كېسىلى پەيدا قىلىدۇ، پەيلىرىنى بوشىتىپ، بەدەننى سۇسلاشتۇرۇپ، شەھۋەتنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. پەقەت ياز ۋاقتى چىڭقى چۈش ۋاقتىدا ئۇخلىسا كېرەك يوقتۇر. كۈندۈزدىكى ئەڭ ناچار ئۇيقۇ ئەتىگەندە ئۇخلاشتۇر. ئۇنىڭدىنمۇ ناچىرى كۈن ئولتۇرۇشتىن ئىلگىرى ئەسىردىن كېيىن ئۇخلاشتۇر. ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببااس بالىسىنىڭ ئەتىگەندە ئۇخلىغىنىنى كۆرۈپ: رىزىق تەقسىم قىلىنىدىغان چاغدىمۇ ئۇخلامسەن؟ تۇر ئورنىڭدىن! دېگەن.

كۈندۈزنىڭ ئۇيقىسى ئۈچ خىل:

**1** ـ ئەخلاق ئۇيقىسى: بۇ پېشىندىن ئىلگىرى، چىڭقى چۈش مەزگىلىدە ئۇخلاش. بۇ ئۇيقىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامىمۇ ئۇخلىغان. بۇنى ‹ قەيلۇلە› مۇ دېيىلىدۇ.

**2** ـ گاللۇاڭ ئۇيقۇسى: كۈن نەيزە بويى ئۆرلىگەندە دۇنيا ـ ئاخىرەت ئىشلىرىنى تاشلاپ ئۇخلاش.

**3** ـ ئەخمەق ئۇيقۇسى: بۇ ئەسىردىن كېيىنكى ئۇيقۇدۇر.

بەزى ئۆلىمالار مۇنداق دېگەن: ئەسىردىن كېيىن ئۇخلىغان ئادەمنىڭ ئەقلىدىن چاتاق چىقسا، ئۇ پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن.

سەھەرنىڭ ئۇيقۇسى رىزقنى چەكلەپ قويىدۇ. چۈنكى بۇ ۋاقىت ھەممە رىزقى تەلەپ قىلىدىغان ۋاقىتتۇر. ئۇ رىزىق تەقسىم قىلىنىدىغان ۋاقىتتۇر. ئۇ چاغدىكى ئۇيقۇ ئۇ رىزىقلاردىن مەھرۇم قىلىدۇ. پەقەت ئالاھىدە سەۋەب ۋە زۆرۈرىيەت تۇغۇلغاندا ئۇخلىسا كېرەك يوقتۇر. سەھەردە ئۇخلاش بەدەنگە ناھايىتى زىيانلىق، چۈنكى سەھەردە

ھەرىكەت ـ چىنىقىش ئارقىلىق بەدەندىكى ئارتۇق نەرسىلەر چىقىرىلىپ تاشلىنىشى كېرەك، بۇ چاغدا بەدەن بوشۇشۇپ، ئۇيقۇ غالىپ كەلسە، بەدەندە كېسەللىك ۋە ئاجىزلىق پەيدا بولىدۇ. بولۇپمۇ ئىچىنى بوشاتماي (چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلماي)، ھەرىكەت، چىنىقىش قىلماي ۋە ئاشقازانغا بىرەر نەرسە كىرگۈزمەي تۇرۇپ ئۇخلاش، تۈرلۈك كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلغۇچى ئاساسلىق ئىللەتدۇر.

ئاپتاپقا قاقلىنىپ ئۇخلاش يۇشۇرۇن كېسەللەرنى قوزغايدۇ. يېرىمنى ئاپتاپقا، يېرىمنى سايىگە قاقلاپ ئۇخلاش، ناچار ھالەتتە ئۇخلاشتۇر. ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئاپتاپتا ئۇخلاۋاتقاندا يېرىمىڭلار سايىدە، يېرىمىڭلار ئاپتاپتا بولۇپ قالسا، ئورنۇڭلاردىن تۇرۇپ كېتىڭلار». [ئەبۇ داۋۇد 5040 ـ ھەدىس]

بۇرەيدە ئىبنى ھۇسەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئادەمنىڭ ئاپتاپ بىلەن سايە ئارىلىقىدا ئولتۇرۇشىنى چەكلىگەن.

بۇ ھەدىسلەردە سايە بىلەن ئاپتاپ ئارىسىدا تۇرۇشتىن ھەزەر قىلىشقا دالالەت بار.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ياتىدىغان چاغدا نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئېلىپ، ئوڭ تەرىپىڭنى بېسىپ يېتىپ بۇ دۇئانى ئوقۇ: ''ئى ئاللاھ! ساۋابىڭنى ئۈمىد قىلىپ، غەزىپىڭدىن قورقۇپ، نەپسىمنى ساڭا تاپشۇردۇم، يۈزۈمنى ساڭا يۈزلەندۈردۈم، ئىشلىرىمنى ساڭا تاپشۇردۇم، ۋۇجۇدۇمنى ھىمايەڭگە تاپشۇردۇم، ئىلتىجا قىلىش ۋە قۇتۇلۇش پەقەت سەن بىلەنلا بولىدۇ، چۈشۈرگەن كىتابىڭغا ئىمان كەلتۈردۈم، ئەۋەتكەن پەيغەمبىرىڭگە ئىمان كەلتۈردۈم''، ئاندىن گەپ قىلماي ئۇخلاپ قال. ئەگەر شۇ كېچىدە ئۆلسەڭ، مۇسۇلمان ھالەتتە ئۆلسەن. [بۇخارى 247 ـ، مۇسلىم 2820 ـ ھەدىسلىرى]

‹سەھىھ بۇخارى› دا ئائىشە رەزىيەللاھە ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بامداتنىڭ ئىككى رەكەئەت سۈننىتىنى ئوقۇپ

بولۇپ، ئوك تەرپىنى بىسىپ ئازراق يېتىۋالاتتى.

بۇ يەردە مۇنداق گەپمۇ بار: ئوڭ تەرەپنى بېسىپ ئۇخلاشتىكى ھېكمەت ئۇخلىغۇچى ئۇيقۇغا غەرىق بولۇپ كەتمەسلىكى ئۇچۇندۇر. چۈنكى يۈرەك سول تەرەپكە مايىل، ئوڭ تەرەپنى بېسىپ ياتقاندا يۈرەك ئۆزىنىڭ ئەسلى قارارگاھىغا ئىنتىلىدۇ. بۇ ئۇخلىغۇچىنىڭ ئېغىر ئۇخلاپ كېتىشىنى چەكلەيدۇ. سول تەرەپكە ئۇخلىسا ئۇنداق بولمايدۇ، چۈنكى سول تەرەپ يۈرەكنىڭ قارارگاھى. بۇ ھالدا ئۇنىڭغا تولۇق خاتىرجەملىك بولۇپ ئېغىر ئۇخلاپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن دىن ۋە دۇنيالىق مەنپەئەتلەر قولدىن كېتىدۇ.

ئۇخلىغۇچى ئۆلۈكتەكلا بولغاچقا (ئۇيقۇ ـ ئۆلۈمنىڭ قېرىندىشى)، ئۇ ئۆزىنى مۇھاپىزەت قىلىدىغان، ئاپەتلەردىن ساقلايدىغان بىر قوغدىغۇچىغا موھتاج بولىدۇ. پەقەت ئۇخلىمايدىغان، ئۇ بەندىنى ياراتقان ئاللاھ تائالالا بۇ ئىشنى بىر تەرەپ قىلغاچقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلىغۇچىغا تەلىم قىلىپ، ئۆز ۋۇجۇدىغا ئەڭ كامالەتلىك قوغدىغۇچىنىڭ مۇھاپىزىتىنى كەلتۈرۈش ئۈچۈن، قورقۇش، ئىنتىلىش، ئىلتىجا قىلىش ۋە تاپشۇرۇش... سۆزلىرىنى قانداق دەيدىغانلىقىنى ئۆگەتتى ۋە ئىماننى ئەسلەپ، ئىمان بىلەن ئۇخلاپ، ئۇخلاشتىكى ئەڭ ئاخىرقى سۆزى ئىمان بولۇش كېرەكلىكىنى كۆرسەتتى. شۇ ئۇيقۇدا ئۆلسە، جەننەتكە كىرىدىغانلىقىدىن بىشارەت بەردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇيقۇ ھەققىدىكى بۇ كۆرسەتمىسى قەلب، تەن ۋە روھلارنىڭ ئويغاق ۋە ئۇيقۇلۇق، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك مەنپەئەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ‹ئۆزۈمنى ساڭا تاپشۇردۇم› دېگىنى ‹قۇلنىڭ ئۆز خوجايىنىغا ئۆزىنى تاپشۇرغىنىدەك ئۆزەمنى ساڭا تاپشۇردۇم› دېگەنلىكىدۇر.

‹ساڭا يۈز كەلتۈردۇم› دېگىنى: پەرۋەردىگارغا پۈتۈنلەي يۈزلىنىش، نىيەت ۋە مەقسەتنى ئاللاھقىلا خالىس قىلىش ۋە بەندە ئۆزىنىڭ ئاللاھ ئالدىدا خارلىقىنى ۋە بويسۇندىغانلىقىنى ئىقرار قىلىش... قاتارلىق مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

‹ئىشنى ئاللاھقىلا تاپشۇرۇش› بولسا: ئاللاھ ئىرادە قىلغان ئىشقا رازى بولۇپ، كۆڭلى خاتىرجەم ھالدا ئۇ ياخشى كۆرگەن ۋە رازى بولغان ئىشلارنى قىلىش كېرەك، ‹ھەممىنى ئاللاھقا تاپشۇرۇش› بەندىلىك مەقاملىرىنىڭ ئەڭ شەرەپلىكىدۇر.

‹ۋۇجۇدىنى ئاللاھنىڭ ھىمايىسىگە تاپشۇرۇش›: ئاللاھقا كۈچلۈك ئىشەنچ بىلەن يۆلىنىش قۇۋۋىتى، شۇنداقلا ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

قەلبنىڭ ئىككى خىل كۈچى بار. بىرى: تەلەپ قىلىش كۈچى، بۇنى ‹قىزىقتى، رىغبەتلەندى› دەيمىز. يەنە بىرى: قېچىش كۈچى بۇنى ‹قورقتى› دەپ ئىپادىلەيمىز. بەندە مەنپەئەتكە قىزىقىپ، رىغبەتلەنگەن بولسا، كېلىدىغان زىياندىن ئۆزىنى ئەپقاچىدۇ. ھەممە ئىشنى ئاللاھقا تاپشۇرۇپ ۋە يۈزلىنىپ، ‹قورقۇپ ۋە ئىنتىلىپ› ئىلتىجا قىلىدۇ. بەندىنىڭ ئاللاھتىن باشقا بارار جايى، پاناگاھى بولمىغاچقا، ئۆزىنى قۇتقۇزىۋالىدىغانغا يەنىلا ئاللاھقا يالۋۇرۇش كېرەك. يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دۇئا قىلىدۇ: ”ئى ئاللاھ! سېنىڭ رازىلىقىڭغا يېلىنىپ غەزىپىڭدىن، كەچۈرىشىڭگە يېلىنىپ ئازابىڭدىن پاناھ تىلەيمەن، ساڭا يېلىنىپ، سەندىن (دوزىخىڭدىن) پاناھ تىلەيمەن“. [مۇسلىم **486** - ھەدىس]

ئۇ ئاللاھ - بەندىسىنى ئۆز پاناھىدا ساقلايدۇ. قۇدرىتى ۋە خاھىشى بىلەن بەندە مۇپتىلا بولغان قىيىنچىلىقتىن قۇتقۇزىدۇ. ئىمتىھانمۇ ئۆزىدىن، ياردەممۇ ئۆزىدىن، نىجاتلىققا ئىلتىجامۇ ئۆزىدىن، ئۇ ھەممىنىڭ پەرۋەردىگارى، ھەرقانداق نەرسە ئۇنىڭ خالىشى بىلەن بولىدۇ. ﴿ئېيتقىنكى ‹ئەگەر ئاللاھ سىلەرگە بىرەر يامانلىقنى ئىرادە قىلسا، كىم ئاللاھقا قارشى تۇرۇپ سىلەرنى قوغدىيالايدۇ؟ ئەگەر ئاللاھ سىلەرگە رەھمەت قىلىشنى ئىرادە قىلسا كىم ئۇنىڭغا ئارىلىشالايدۇ؟!›﴾ [سۈرە ‹ئەھزاب› **17** - ئايەت] ئاخىرىدا ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرىشنى ئىقرار قىلىپ دۇئا تاماملىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرۈش دۇنيا - ئاخىرەتتىكى نىجاتلىقنىڭ ئاساسىدۇر.

******

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خوراز چىللىغاندا ئويغىنىپ ئاللاھقا ھەمدۇسانا ئېيتىپ، ئاللاھنى ئۇلۇغلاپ، دۇئا قىلىپ ئاندىن مىسۋاك قىلاتتى. كېيىن تاھارەت ئېلىپ، پەرۋەردىگارى ئالدىدا نامازغا تۇراتتى. ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ سۆزلىرى بىلەن مۇناجات قىلاتتى، ئۇنىڭغا سانا ئېيتاتتى، ئۇنىڭدىن ئۇمىد قىلاتتى، ئۇنىڭغا ئىنتىلەتتى، ئۇنىڭدىن قورقاتتى... قەلب، بەدەن، روھ، قۇۋۋەتنىڭ ساغلاملىقىنى دۇنيا ـ ئاخىرەتتە بۇنىڭدىن ياخشى ساقلىغىلى بولامدۇ؟!

*******

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەدەن چېنىقتۇرۇشى ئەڭ توغرا ۋە تولۇق بولغان بەدەن چېنىقتۇرۇش بولۇپ، بۇ ھەقتە تۆۋەندىكىلەرنى ئوتتۇرىغا قويىمىز:

مەلۇمكى بەدەن ياشاش ئۈچۈن يېمەك ـ ئىچمەككە موھتاج، يېمەكلىكنىڭ ھەممىسىلا بەدەنگە سىڭىپ قۇۋۋەت بولمايدۇ. ھەرقېتىملىق ھەزىمدە ئاز بىر قىسىم نەرسە قېلىپ قالىدۇ. ۋاقتىنىڭ ئۆتىشى بىلەن، ئۇ ئاز نەرسىلەر بىر يەرگە جۇغلىشىپ، مىقدارى ۋە خارەكتېرى جەھەتتىن مەلۇم ئورۇننى ئىگىلەيدۇ. ئۇ مىقدارى بىلەن بەدەنگە ئېغىر كېلىدۇ ياكى توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن توسۇلۇپ قېلىش كېسەللىكلىرى پەيدا بولىدۇ. ئەگەر ئۇ نەرسىلەر دورا بىلەن بەدەندىن چىقىرىپ تاشلانسا، بەدەنگە ئەزىيەت بولىدۇ. چۈنكى ئۇ نەرسىلەرنىڭ كۆپىنچىسى زەھەرلىك، ئۇنى چىقىرىمەن دەپ ياخشى، مەنپەئەتلىك نەرسىلەرنىمۇ چىقىرىپ تاشلاش مۇمكىن. ئۇ خارەكتېر جەھەتتىنمۇ زىيانلىق، يەنى ئۇ نەرسە ئۆزلىكىدىن قىزىشى مۇمكىن يا چىرىشى مۇمكىن ياكى ئۆزلىكىدىن مۇزلىشى مۇمكىن ۋە ياكى تەبىئي ھەرارەتنى ئاجىزلاشتۇرۇشى مۇمكىن .

ئارتۇق نەرسىلەرنىڭ توسۇلۇپ قېلىشى مەيلى قالدۇرۇلسۇن، مەيلى چىقىرىۋېتىلسۇن چوقۇمكى زىيانلىق. توسالغۇلارنى چەكلەشتە ھەرىكەت ئەڭ ئۇنۇملۇك ئۇسۇل، چۈنكى ھەرىكەت بەدەننى قىزىتىدۇ، ئارتۇق نەرسىلەرنى ماگدۇرىدۇ، ۋاقتىنىڭ ئۆتىشى بىلەن بىر يەرگە جۇغلىنىپ قالمايدۇ، بەدەنگە يەڭگىللىك ۋە چاققانلىق ئېلىپ كېلىدۇ، بەدەننى ئوزۇقلۇق قوبۇل قىلىدىغان قىلىدۇ، بوغۇملارنى چىڭىتىدۇ،

پەي ۋە يۇلۇنلارنى كۇچلۇك قىلىدۇ. ئەگەر ھەرىكەت دەل ۋاقتىدا توغرا ئۇسۇل بىلەن قوللىنىلسا، ماددا ۋە مىزاجدىن بولغان كېسەللىكلەردىن خاتىرجەم قىلىدۇ.

چېنىقىش ۋاقتى تاماق سىڭىپ ھەزىم قىلىنىپ بولغاندىن كېيىن بولىدۇ. نورمال چېنىقىش تېرىنى قىزارتىدۇ، بەدەن قىزىشىدۇ، تەر ئاققۇدەك ھەرىكەت - چەكتىن ئاشقان ھەرىكەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. قايسى ئەزانىڭ ھەرىكىتى كۆپ بولسا شۇ ئەزا كۇچلۇك بولىدۇ. بولۇپمۇ چېنىقىش تۇرىگە قارىتا بولىدۇ. بەلكى ھەرقانداق كۈچ ھەرىكەتكە (چېنىقىشقا) باغلىق. مەسىلەن: يادلاشنى كۆپ قىلىدىغان ئادەمنىڭ تۇتتۇلىش قابىلىيىتى يۇقىرى بولىدۇ. تەپەككۇرنى كۆپ قىلىدىغان ئادەمنىڭ تەپەككۇر ئىقتىدارى يۇقىرى بولىدۇ. ھەر بىر ئەزانىڭ مەخسۇس چېنىقىش ئۇسۇلى بولىدۇ. زېھنىنىڭ چېنىقىشى - ئىچىدە ئوقۇشتىن ئۈنلۈك ئوقۇشقا تەدرىجىي يۆتكىلىش، قۇلاقنىڭ چېنىقىشى - ئاۋاز ۋە سۆزلەرنى يەڭگىللىرىدىن ئېغىرلىرىغا يۆتكىلىپ تەدرىجىي ئاڭلاش. شۇنىڭدەك تىلنىڭ چېنىقىشى سۆزلەش، كۆزنىڭ كۆرۈش، مېڭىپ چېنىققان ئادەمنى ئاستا - ئاستا مېڭىشى كېرەك.

ئات مىنىش، ئوقيا ئېتىش، چېلىشىش، يۈگۈرۈش... بۇلارنىڭ ھەممىسى بەدەننىڭ ھەرىكەتلىرى بولۇپ ماخاۋ، سۇلۇق ئىششىق، ئۈچەي توسۇلۇش قاتارلىق ئاستا خارەكتېرلىك كېسەللەرنى قومۇرۇپ تاشلايدۇ.

نەپس(روھ) نىڭ چېنىقىشى - ئىلىم - مەرىپەت، ئەدەپ - ئەخلاق، ئۆگىنىش، خوشال - خورام يۈرۈش، سەۋر قىلىش، ئىرادىلىك بولۇش، كەچۈرۈش، ياخشى ئىشلارنى كۆپ قىلىش... قاتارلىق كۆڭۈل رازى بولىدىغان ھەرىكەتلەردۇر. نەپسنىڭ ئەڭ چوڭ ھەرىكىتى سەۋر، مۇھەببەت، باھادىرلىق، ياخشىلىق... لاردۇر. بۇلارغا بىر يولىلا كۆنۈپ كەتمىسىمۇ ئاستا - ئاستا كۆنىدۇ. ئاخىرىغا بېرىپ بۇ سۈپەتلەر چېنىققۇچىنىڭ مۇستەھكەم شەكلى، ئۆزگەرمەس ئىقتىدارىغا ئايلىنىدۇ.

ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىلىرىنى ياخشى تەھلىل قىلىنسا، ساغلاملىق ۋە قۇۋۋەتنى ئاسراشتا ئۇنىڭ

كۆرســـەتمىلىرىنىڭ ھەقىقەتـــەن توغـــرۇلۇقى ۋە مۆكەممەلـــلىكى ئىسپاتلىنىدۇ. ئۇنىـڭ كۆرسەتمىسـى دۇنيـا ـ ئـاخىرەتكىمۇ ئەلۋەتتـە پايدىلىق.

ھەممىگە مەلۇم نامازنىڭ ئۆزىدىلا بەدەن چېنىقتۇرۇش بار. ئۇنىڭدا ساغلاملىقنى ئاسراپ، ئارتۇق خىلىتلارنى ئېرىتكىلى بولىدۇ. كېچىـە قوپۇشمۇ ساغلاملىققا ناھايىتى پايدىلىق. ئاستا خارەكتېرلىق نۇرغۇن كېســەللەرنى كېچـە ئورنىدىـن تـۇرۇپ ئىبـادەت قىلىــش ئـارقىلىق ساقايتقىلى بولىدۇ.

‹ســەھىھ بۇخــارى› ۋە ‹ســەھىھ مۇســلىم› دا پـــەيغەمبەر ئەلەيھىسســالام مۇنــداق دېگــەن: «ســىلەر ئۇخلاۋاتقــاندا شــەيتان گـەردىنىڭلاردىن ئـۈچ تۈگـۈن چىگـىپ قويىـدۇ. ھـەر بىـر تۈگـۈننى چەككـەندە: كېچـە ئـۇزۇن، ئـۇزاق ئۇخـلا! دەيـدۇ. ئەگـەر ئـۇ ئـادەم ئويغىنىپ ئـاللاھنى زىكـرى قىلسا، بىـر تۈگـۈن يېشىـلىدۇ. تاھـارەت ئالسـا، ئىككـى تۈگـۈن يېشــىلىدۇ. نامـاز ئوقۇسـا، ھەممـە تۈگـۈن يېشــىلىدۇ. كـۆڭلى خـوش روھلـۇق تـاڭ ئـاتقۇزىدۇ، بولمىسا ئىچـى سىقىلىپ، ھورۇن ھالدا تاڭ ئاتقۇزىدۇ». [بۇخارى **1142** ـ، مۇسلىم **1816** ـ ھەدىسلەر]

روزا تۇتۇشـمۇ سـاغلاملىقنى ئاسراشـتۇر. بـەدەن ۋە نەپسـكە زور چېنىقىش بولىدۇ. ھـەج ۋە باشقا پائالىيەتلەر، چەۋەندازلىق، ئېھتىياج ياكى دوستلار زىيارىتى ئۈچۈن مېڭىش، قېرىنداشلارنىڭ ھـەققىنى ئـادا قىلىـش، ئۇلارنىـڭ كېسـەللىرىنى يوقـلاش، جىنـازىلىرىنى ئۇزۇتـۇش، مەسچىدلەرگـە جۈمـە ۋە جامائـەتنى دەپ مېڭىش، تاھـارەت ئېلىش، غۇسلى قىلىش... بۇلارنىڭ ھەممىسى چېنىقىش ۋە ھەرىكەتتۇر.

ئارتۇق نەرسىلەرنى چىقىرىپ تاشلاش ۋە ساغلاملىقنى ئاسراش يۇقـىرىقىلاردىكى ئـەڭ تـۆۋەن دەرىجىلىـك مەنپـەئەتلەردۇر. ئەسـلى مەقســەت بولســا يۇقــرىقىلار ئــارقىلىق دۇنيــا ـ ئــاخىرەتنىڭ ياخشــىلىقلىرىغا يېــتىش ۋە دۇنيــا ـ ئــاخىرەتتىكى يامــانلىقلاردىن قۇتۇلۇشتۇر.

مېنىڭچـــە ھۆرمـــەتلىك ئوقۇرمـــەن! ســـىز پـــەيغەمبەر ئەلەيھىسســالامنىڭ تــەن ۋە روھــنى داۋالاشــتىكى كۆرسـەتمىلىرىنىڭ

ھەرقانداق كۆرسەتمىلەردىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقىنى تونۇپ يەتتىڭىزغۇ دەيمەن؟!

## جىما (جىنسىي مۇناسىۋەت)

جىما (ئەر ـ ئايال ئارىسىدىكى جىنسىي مۇناسىۋەت) ساغلاملىقنى ئاسرايدۇ. لەززەت ۋە خۇشاللىق ھاسىل قىلىدۇ ۋە جىمانىڭ يارىلىشىدىكى مەقسەتلەر ھاسىل بولىدۇ. جىمانىڭ يارىلىشىدا ئۈچ نىشان بار.

1 ـ نەسىلنى قوغداش، ئىنسانىيەت سانىنى ئاللاھ مۇشۇ ئالەمدە بەلگىلىگەن چەككە يەتكۈزۈش.

2 ـ بەدەندە تۇرۇپ قالسا زىيان قىلىدىغان سۇ (ئىسپېرما) نى چىقىرىپ تاشلاش.

3 ـ ئارزۇسىغا يېتىش، لەززەتكە ئېرىشىش، نېمەت بىلەن ھوزۇرلىنىش، ئاخىرقىسى (ئۈچىنچىسى) لا جەننەت مەنپەئەتلىرىدىندۇر. چۈنكى جەننەتتە نەسىل قالدۇرۇش يوق. چىقىرىۋېتىشقا ئېھتىياجلىق توسۇلۇپ قىلىشمۇ يوق.

تىۋىپلارنىڭ قارىشىدا جىما ساغلاملىقنى ئاسراشنىڭ ئەڭ ئۈنۈملۈك چارىلىرىنىڭ بىرى ئىكەن. جالىنۇس مۇنداق دېگەن: ‹ئىسپېرمىنىڭ (مەنىنىڭ) جەۋھىرى ئوت ۋە ھاۋادۇر. مىزاجى ھۆل ئىسسىق، چۈنكى ئۇ ئەسلى ئەزالار ئوزۇقلىنىدىغان ساپ قاندىن پەيدا بولىدۇ›.

ئىسپېرمىنىڭ ئارتۇقلىقى بىلىنسە شۇنى بىلىش كېرەككى ئۇنى پەقەت نەسىل قالدۇرۇش غەرىزىدە ياكى سىرتقا چىقىرىۋېتىش غەرىزىدە چىقىرىش كېرەك. ئۇنى كۆپ چىقىرىۋەتسە ۋەسۋەسە، مەجنۇنلۇق، تۇتقاقلىق كېسەللىرىگە مۇپتىلا بولىدۇ. ئەگەر ئۇزاق مۇددەت چىقارمىسا توسۇلۇپ قېلىپ، زەھەرلىك خارەكتېر شەكىللەندۈرىدۇ ۋە يۇقىرىدا ئېيتقاندەك ھەرخىل كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن جىما قىلمىسىمۇ تەبىئەت ئۇنى سىرتقا

چىقىرىۋېتىدۇ.

بەزى ئۆلىمالار مۇنداق دېگەن: ئادەم ئۆزىگە ئۈچ نەرسىنى ئادەت قىلىش لازىم.

**1** ـ مېڭىشقا ئادەتلىنىش كېرەك، بىر كۈنلەردە مېڭىشقا ئېھتىياج چۈشسە بىمالال ماڭالايدۇ.

**2** ـ يېيىشكە ئادەتلىنىش كېرەك، يېمىسە ئۈچىيى تارىيىپ كېتىدۇ.

**3** ـ جىماغا ئادەتلىنىش كېرەك، قۇدۇقنى لايداپ تۇرمىسا قۇرۇپ قالىدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى زەكەرىييا مۇنداق دېگەن: جىمانى ئۇزۇن مۇددەت تاشلىغان ئادەمنىڭ نېرۋا قۇۋۋىتى ئاجىزلايدۇ. ئۇنىڭ تومۇرلىرى توسۇلۇپ قالىدۇ. زەكىرى قىسقىراپ كېتىدۇ. رىيازەت چېكمەن دەپ جىمانى تەرك ئەتكەن كىشىلەرنى كۆردۇمكى ئۇلارنىڭ بەدەنلىرى مۇزلاپ، ھەرىكەتلىرى قىيىنلىشىپ، سەۋەبسىزلا چارچاش يۈز بەردى، شەھۋىتى ۋە ھەزىم قىلىشلىرى ئازلاپ كەتتى.

جىمانىڭ پايدىلىق تەرەپلىرى:

كۆزنى يۇمۇش، نەپسىنى كونترول قىلىش، ھارامدىن يۈز ئۆرۈپ ئىپپەتلىك بولۇش، ئايال كىشىگىمۇ بۇلارنى ھاسىل قىلدۇرۇش... بۇ خىل جىما شۇ ئادەم ئۆزىگە دۇنيا ـ ئاخىرەتتە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئايال كىشىگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جىمانى ياخشى كۆرەتتى ۋە ئادەتكە ئايلاندۇرغان ئىدى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: ‹ماڭا دۇنيالىقلاردىن ئاياللار ۋە خۇشبۇي نەرسىلەرلا دوست تۇتۇلدى (يەنى مەن شۇ ئىككىسىنىلا ياخشى كۆرىمەن) › [مۇسنىدى ئەھمەد 128/3 ـ ھەدىس]

كىتاب ‹زۇھد› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق قىزىق بىر سۆزىمۇ بار: ‹مەن يېمەك ـ ئىچمەككە سەۋر قىلالايمەنۇ ئۇلارغا (ئايالالارغا) سەۋر قىلالمايمەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈممىتىنى تۇرمۇش قۇرۇشقا

ئىلھاملاندۇرىدۇ. ئۇ مۇنداق دېگەن: ‹ئۆيلىنىڭلار! مەن قىيامەت كۈنى ئۈممىتىمنىڭ كۆپلىكى بىلەن پەخىرلىنىمەن›. [ئەبۇ داۋۇد 2050 ـ ھەدىس]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: «بۇ ئۈممەتنىڭ ئايالى كۆپلىرى ئەڭ ياخشىلىرى». [بۇخارى 5069 ـ ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مەن ئۆيلىنىمەن، گۆش يەيمەن، ئۇخلايمەن، كېچىسى ئورنۇمدىن تۇرۇپ ئىبادەتمۇ قىلىمەن، روزا تۇتۇپ، ئىپتارمۇ قىلىمەن، سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرىگەن كىشى مېنىڭ ئۈممىتىم ئەمەس». [مۇسلىم 3389 ـ ھەدىس]

ئۇ يەنە مۇنداق دېگەن: «ئى يىگىتلەر جامائەسى! كۈچىڭلار يەتسە ئۆيلىنىڭلار، (ئۆيلىنىش) كۆزنى ۋە فەرجى (جىنسىي ئەزا) نى گۇناھتىن ساقلىغۇچىدۇر. ئۆيلىنىشكە كۈچىڭلار يەتمىسە روزا تۇتۇڭلار. ئۇ سىلەرنى گۇناھتىن تۇرمۇزلايدۇ». [مۇسلىم 3386 ـ ھەدىس]

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر سىپكىلەك (جۇۋان) بىلەن توي قىلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ھەي... قىز ئالساڭ بولمامدۇ؟ ئۇ سېنى ئوينىتىدۇ، سەن ئۇنى ئوينىتىسەن...» دېگەن. [مۇسلىم 3622 ـ ھەدىس]

‹ئىبنى ماجە› ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئاللاھنىڭ ئالدىغا پاك ـ پاكىز بېرىشنى ئويلىغان ئادەم ھۆر (ئازاد) ئاياللارغا ئۆيلەنسۇن». [1862 ـ ھەدىس]

يەنە شۇ كىتابتا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئىككى ئادەمنىڭ دوستلۇقى ئۈچۈن نىكاھنىڭ ئوخشىشىنى كۆرمىدۇق». [1847 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللا ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيا

مەنپەئەتتۇر. ئۇنىڭ ئەڭ ياخشى مەنپەئەتى سالىھە ئايالدۇر». [1467 ـ ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈممىتىنى چىرايلىق، دىندار قىزلارنى ئېلىشقا تەرغىب قىلدى. «نەسەئىي» دا ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئەڭ ياخشى ئايال قايسى؟ دەپ سورالغاندا، ئۇ مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن: «ئەڭ ياخشى ئايال شۇنداق ئايالكى، ئۇنىڭغا قارىسا ھوزۇرلىنىپ خوشال بولىدۇ، ئېرى ئىشقا بۇيرىسا بويسۇنىدۇ، ئېرىنىڭ مال ـ مۈلكى ۋە ئۆزىنى ئېرى ناخۇش كۆرىدىغان ئىشلارغا دۇچار قىلمايدۇ». [68/6 ـ ھەدىس]

«سەھىھ بۇخارى» ۋە «سەھىھ مۇسلىم»دا ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئايال كىشىنىڭ ئىقتىسادى، نەسەبى، چىرايى ۋە دىنىغا قاراپ ئىختىيار قىلىنىدۇ، دىندار ئايالغا ئۆيلەن، بەرىكەت تاپقايسەن!» [بۇخارى 5090 ـ، مۇسلىم 1466 ـ ھەدىسلىرى]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇغۇمچان ئايالنى نىكاھىغا ئېلىشقا ئىلھاملاندۇراتتى. تۇغماس ئايالنى نىكاھىغا ئېلىشنى خالىمايتتى. «ئەبۇ داۋۇد» تا مەئقەل ئىبنى يەسار رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كېلىپ: مەن چىرايلىق، دىندار بىر ئايالنى ئۇچراتتىم، ئەمما ئۇ تۇغماس، ئۇنىڭغا نىكاھلانسام بولامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق!» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ ئادەم ئىككىنچى قېتىم يەنە كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە «ياق» دەپ جاۋاب بەردى، ئۈچىنچى قېتىم كەلگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تۇغۇمچان، مېھرىبان ئاياللارنى نىكاھىڭلارغا ئېلىڭلار! مەن قىيامەت كۈنى ئۈممىتىمنىڭ كۆپلىكى بىلەن باشقا ئۈممەتلەر ئالدىدا پەخىرلىنىمەن.

«تىرمىزى» دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تۆت ئىش پەيغەمبەرلەرنىڭ سۈننىتى:

1 ـ نىكاھ.

2 ـ مىسۋاك.

3 ـ ئەترلىنىش.

4 ـ خەتنە قىلىش.

جىمادىن ئىلگىرى ئايال كىشى بىلەن ئوينىشىپ چاقچاق قىلىش، سۆيۈپ، تىلىنى شۈراش كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرى بىلەن ئوينىشىپ، ئۇلارنى سۆيۈپ قوياتتى. (ئەبۇ داۋۇد) تا بايان قىلىنىشىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانى سۆيۈپ، تىلىنى شوراتتى. [1080 ـ ھەدىس]

جابىر ئىبنى ئابدۇللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئويناشماي تۇرۇپلا جىما قىلىشتىن چەكلىگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گاھىدا ھەممە ئاياللىرنى جىما قىلىپ بىرلا غوسلى قىلغان. گاھىدا بولسا ھەربىرىگە ئايرىم ـ ئايرىم غوسلى قىلغان. (سەھىھ مۇسلىم) دا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرىنىڭ ھەممىسىنى بىر غوسلى بىلەنلا ئارىلاپ چىقاتتى. [309 ـ ھەدىس]

(ئەبۇ داۋۇد)تا ئەبۇ رافىئى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كېچىدە ھەممە ئاياللىرنى ئارىلاپ چىقتى، ھەر بىر ئايالغا بىر غوسلى قىلدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ھەممىگە بىرلا غۇسلى قىلسىلا بولمامدۇ؟ دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مۇشۇنداق قىلىش (ھەر بىرىگە بىر غۇسلى قىلىش) ئەڭ پاك ۋە ئەڭ ياخشىدۇر» دېدى. [218 ـ ھەدىس]

جىمادىن كېيىن غۇسلى قىلىش ۋە تاھارەت ئېلىش كۆڭۈلنى خوشال ۋە خارەكتېرنى تېتىك قىلىدۇ، جىمانىڭ خوشاللىقنى تولۇقلايدۇ، تولۇق تازىلىنىپ پاكىز بولىدۇ. جىما سەۋەبىدىن تارىلىپ كەتكەن تەبىئى ھارارەت بەدەن ئىچىگە يىغىلىدۇ. ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان پاكىزلىق ھاسىل بولىدۇ. مانا بۇ جىمانى توغرا بىر تەرەپ قىلىش ئۇسۇلى، شۇنداقلا ساغلاملىقنى ئاسراش ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەتنى قوغداشنىڭ ياخشى تەدبىرى.

*****

ئـەڭ مەنپـەئەتلىك (توغـرا) بولغـان جـىمـانىڭ ۋاقـتى: بـەدەن ئىسسىق ـ سوغۇق، هـۆل ـ قـۇرۇق، قورساق ئاچ ـ تـوق جەهەتلـەردە نورمـال، تامـاق هـەزىم بولغـان چـاغدۇر. قورسـاق تويـۇپ كەتكـەن چاغدىكى جىمانىڭ زىيىنىدىن قورساق ئاچ چاغدىكى جىمانىڭ زىيىنى ئېغىردۇر. قۇرۇقلۇق ئېشىپ كەتكەن چاغدىكى جىما، هۆللۈك ئېشىپ كەتكـەن چـاغدىكى جـىمـادىن زىيـانلىقتۇر. هـارارەت ئېشـىپ كەتكـەن چـاغدىكى جىمـا سـوغۇقلۇق ئېشـىپ كەتكـەن چـاغدىكى جـىمـادىن يەڭگـىلراقتۇر. هـەقىقىي توغـرا بولغـان، ئۈنۈملـۈك جـىمـا ـ شـەهۋەت قاتتىق كۈچەيگەن، ئۆزىنى زورلىمىغان، ئىنتىلىش پەيدا بولغان، خىيال ياكى ئايال زاتىغا قاراش ئارقىلىق رىغبەتلەنمىگەن هالەتتىكى جىمادۇر.

جـىمـانى زورمـۇزور قىلىشـقا بولمـايدۇ. ئىسپېرما هەققەتـەن كـۆپ بولۇپ، جىنسىي تەلپى زىيادە بولسا، جىماغا دەرهال تۇتۇش قىلسۇن. قېـرى ئايـاللارنى، كىچـىـك قـىـزلارنى، ئـاغرىق ئايـاللارنى، بـەكلا كۆرۈمسىز، سەت ئايالالرنى، ئۆزىنىڭ ئۆچمەنلىكى بـار ئاياللارنى... جـىمـا قىلماسلىق كېـرەك. بۇنـداق قىلـىش قۇۋۋەتـنى ئاجىزلاشـتۇرۇپ، جىماغا ئىقتىدارسىز قىلىپ قويىدۇ.

‹جـۇۋان› بىلـەن بىرگـە بولـۇش، ‹قىـز› بىلـەن بىرگـە بولۇشـتىن مەنپـەئەتلىك دېگـەن تۈشـپـلار خاتالاشـقانلاردۇر. بـۇ كـۆز قـاراش شەرىئەتكە، ئادەم تەبىئىتىگە، ئەقلغا زادىلا ئۇيغۇن ئەمەس. ‹قىز› بىلـەن بىرگـە بولۇشـتا ئـالاهىدە خاسـىيەتلەر بـار. مەسىلەن: جىما قىلغۇچى بىلەن ‹قىز› ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىش ئەڭ يۇقىرى چەككە يېتىدۇ، ‹قىز› قەلبى ‹يىگىت› نىڭ مۇهەببىتىگە تولىدۇ، ‹قىز› كـۆڭلى ‹جـۇۋان› نـىڭكىدەك بۆلۈنمـەيدۇ... شـۇڭا پـەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام جـابىر ئىبنى ئـابدۇللاھ رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇغا قىـز ئالساڭ بولماسمىدۇ؟ دېگـەن. ئـالالھ تائـالا جەننەتتىكى هـۆر قـىزلارنى سۈپـەتلەپ: ئۇلارنى هېچقانداق ئەر زاتى تۇتۇپ باقمىغان دېدى. ئـانىمىز ئائىشەرەزىيەللاھۇ ئـەنهامۇ بىـر قېـتىم پـەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا: باشقىلار تۆگىسىنى قويمىغان دەرەخ بىلەن تۆگىسىنى قويۇپ بولغان دەرەخلەرگە يولۇقسلا، تۆگـىلىرىنى قايسـى دەرەختـە باقتىلـە؟ (يايلىتتىلـە؟) دېگـەن، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: باشقىلار تۆگىسىنى قويمىغان دەرەختە دەپ جاۋاب بەرگەن. [بۇخارى **5077** ـ هەدىس]

ياخشى كۆرگەن ئايالى بىلەن بىرگە بولۇش ئىسپېرمىنى كۆپ چىقىرىۋەتسىمۇ بەدەننى ئاجىزلىتىشى ئاز بولىدۇ.

ئۆچ كۆرىدىغان ئايال بىلەن بىرگە بولۇش گەرچە ئىسپېرمىنى ئاز چىقارسىمۇ، بەدەننى بوشىتىپ، قۇۋۋەتنى ئاجىزلاشتۇرىۋېتىدۇ.

ئادەت كۆرىۋاتقان ئايال بىلەن بىرگە بولۇش شەرىئەتتىمۇ، ئادەم تەبىئىتىدىمۇ قەتئى هارام، ئۇ ناهايىتى زىيانلىق، پۈتكۈل تىۋىپلار ئۇنى چەكلەيدۇ.

بىرگە بولۇشنىڭ ئەڭ ياخشى شەكلى: ئەر ئۈستىدە، ئايال ئاستىدا بولۇشى كېرەك. شۇنداقلا سۆيۈشۈش ۋە ئوينىشىشلاردىن كېيىن بولغاي، شۇڭا ئايااللار گاهىدا ‹كۆرپە› دېيىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بىر هەدىستە ‹بالا كۆرپىنىڭ› دېگەن، يەنى ئايال كىشىنىڭ دېمەكچى. [مۇسلىم **3599** ـ هەدىس]

ئاللاھ تائالا: ﴿ئۇلار ( ئايالار) سىلەر ئۈچۈن كىيىمدۇر، سىلەرمۇ ئۇلار ئۈچۈن كىيىمدۇرسىلەر﴾ [سۈرە نىسا **34** ـ ئايەت] دېگەن. مەزكۇر شەكىل دەل بىر ـ بىرگە كىيىم تۇيغۇسىنى بېرىدۇ.

بىرگە بولۇشنىڭ ناچار شەكلى: ئەر ئاستىدا ئايال ئۈستىدە بولۇشتۇر، بۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئەر ـ ئايالالار ۋۇجۇدىغا بېكىتتۇەتكەن ئادەملىك تەبىئىتىگىمۇ ئۇيغۇن ئەمەس، ئەر ـ ئايالالارلا ئەمەس، هەرقانداق ئەركەك ـ چىشى قىلمايدىغان بىر سەت قىلىقتۇر، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئەر ئاستىدا بولغاچ ئىسپېرما چىقىش قىيىن بولىدۇ، هەتتا ئىچكى ئەزالاردا ئىسپېرما چىقالماي چىرىپ، بۇزۇلۇپ هەرخىل كېسەللەرنى پەيدا قىلىشى مۇمكىن، يەنە بىر تەرەپتىن ئايال كىشىدىن چىققا هۆللۈك زەكەر ئىچىگە كىرىپ كېتىشى مۇمكىن، يەنە بىر تەرەپتىن بالاياتقۇ ئىسپېرمىنى قوبۇل قىلالماسلىق هادىسىسىمۇ يۈز بېرىدۇ، بۇ پەرزەنت كۆرۈشكە زىيانلىق...

ئايالالارنىڭ ئارقى تەرىپىگە بېرىشنى هېچقانداق پەيغەمبەر تىلى بىلەن رۇخسەت قىلمىغان، ئۆز ئايالىنىڭ ئارقا تەرىپىگە بارسا بولىدۇ دەپ قارىغانلار ئوچۇق ـ ئاشكارا خاتالاشقۇچىلاردۇر.

‹ئەبۇ داۋۇد›تا ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ رىۋايەت قىلىپ

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئايال كىشىنىڭ ئارقىغا بارغان ئادەم مەلئۇندۇر». [2162 ـ ھەدىس] ‹ئىبنى ماجە› دىكى رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاياللىنىڭ ئارقىغا جىما قىلغان ئادەمگە ئاللاھ نەزەر قىلمايدۇ» دېيىلگەن. [1924 ـ ھەدىس]

‹تىرمىزى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ھەيزدار ئايال بىلەن بىرگە بولغان ئادەم، ئاياللىنىڭ ئارقىغا بارغان ئادەم، مۇنەججىملەرگە ئىشەنگەن ئادەملەر پەيغەمبەرگە چۈشۈرۈلگەن نەرسىگە (قۇرئان كەرىمگە) كافىر بولغانلاردۇر. [135 ـ ھەدىس]

‹ئىمامى بەيھەقى› رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئەر ياكى ئاياللىنىڭ ئارقىغا بارغان كىشى كافىردۇر.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ ھەقنى بايان قىلىشتىن خىجىل بولمايدۇ، ئاياللىرىڭلارنىڭ ئارقىغا بارماڭلار». [قالدۇق توپلام 298/4]

بۇ مەزمۇندىكى ھەدىسلەر كۆپ بولۇپ ‹تىرمىزى› دا تەلق ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن، ‹ئەلكامىل› دا سەئىد ئىبنى يەھيا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن، ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن، جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن، ‹ دارىقۇتنى› دا يەنە جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان.

ئىمامى بەغەۋىي رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايال كىشىنىڭ ئارقىغا بېرىشنى ‹كىچىك لىۋاتەن› دەپ ئاتىغان.

ئاللاھ تائالانىڭ: ﴿ئاياللىرىڭلار ئېتىزلىقىڭلاردۇر﴾ دېگەن ئايەت چۈشكەندە بەزى ئەنسارىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىغا كېلىپ، بۇ ئايەتنىڭ مەنىسىنى سورىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قايسى تەرەپتىنلا كەلسەڭلار مەيلى، پەقەت فەرجىگىلا (ئالدى تەرەپكىلا) بولسا بولىدۇ دېگەن.ب [مۇسنەدى ئەھمەد 182/2 ـ ھەدىس]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى رەسۇلۇللاھ! تۈگەشتىم! دېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «سېنى نېمە

تۇگەشتۇردى؟» دېۋېدى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: كېچە توقۇمىنى ئالماشتۇردۇم (بۇ ئايالىنىڭ ئالدىغا ئارقا تەرىپىدىن كەلگەنلىكىگە كىنايە)، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا جاۋاب بەرمىدى، شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ﴿ئاياللىرىڭلار ئېتىزىڭلاردۇر، ئېتىزىڭلارغا خالىغان تەرەپتىن كېلىڭلار﴾، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: مەيلى ئالدىدىن كەل، مەيلى ئارقىدىن كەل، پەقەت ئارقا تەرەپتىن ۋە ھەيز ۋاقتىدا كەلگەن ئادەت كەلگەن ۋاقىتتىن ھەزەر قىل» دېدى. [تىرمىزى 2980 ـ ھەدىس]

‹تىرمىزى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ تائالا ئەر كىشىگە ياكى ئايال كىشىنىڭ ئارقىغا كەلگەن ئادەمگە نەزەرقىلمايدۇ (قارىمايدۇ)». [1165 ـ ھەدىس]

بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: مۇشۇ ئۈممەتتىن ئون خىل ئادەم بۈيۈك ئاللاھقا كافىر بولدى:

1 ـ قاتىل.

2 ـ سېھىرگەر.

3 ـ دەيۇز (خوتۇن بالىلىرىنى كۈنلىمەيدىغان ئادەم).

4 ـ ئايال كىشىنىڭ ئارقىغا بارغۇچى.

5 ـ زاكاتنى چەكلىگۈچى.

6 ـ ئىقتىسادى ۋە باشقا جەھەتتە شارائىتى بار تۇرۇپ ھەج قىلمىغان ئادەم.

7 ـ ھاراق ئىچكۈچى.

8 ـ پىتنە ـ پاسات ئۇچۇن تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن ئادەم.

9 ـ دۈشمەنگە قورال ساتقانلار.

10 ـ مەھرەم تۇغقىنىنى نىكاھىغا ئالغانلار.

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئايالنىڭ ئارقىغا كەلگەن ئەر مەلئۇندۇر».

ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇشتىن ئىلگىرى خۇتبە ئوقۇدى، ئۇ مەدىنىدىكى ئەڭ ئاخىرقى خۇتبىسى ئىدى، ئۇ بىزگە نەسىھەتلەر قىلدى، خۇتبە ئارىسىدا مۇنداق دېدى: «كىمكى ئايالىنىڭ ئارقىغا، ئەركىشىگە، كىچىك بالىغا بارسا، قىيامەت كۈنى تاپتىن سېسىق پۇراپ ھەشىر قىلىنىدۇ، ئۇ دوزاخقا كىرگۈچە كىشىلەرگە سېسىق ئەزىيەتلىرى يېتىپ تۇرىدۇ، ئاللاھ ئۇنىڭ ياخشى ئىشلىرىنى بىكار قىلىۋېتىدۇ، ئۇنىڭدىن ھېچقانداق ئەمەلنى قوبۇل قىلمايدۇ. ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: «بۇ تەۋبە قىلمىغانلارغا بولىدۇ».

خۇزەيمە ئىبنى سابىتنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللا ھەقىقەتنى سۆزلەشتىن خىجىل بولمايدۇ، ئاياللىرىڭلارنىڭ ئارقىغا كەلمەڭلار».

خۇزەيمە ئىبنى سابىت مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئايال كىشىنىڭ ئارقىغا بېرىش ھەققىدە سورىۋېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھالال» دېدى، ئۇ ئادەم ئارقىغا ئۆرۈلۈپ مېڭىۋېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى چاقىرىپ: «ھېلى نېمىدېدىڭ؟ ئىككى تۆشۈكنىڭ قايسىسىغا؟ ئەگەر ئارقا تەرەپتىن ئالدىغا كەلسەڭ بولىدۇ، ئەمما ئارقا تەرەپتىن ئارقىغا كەلسەڭ ھارام بولىدۇ، ئاللاھ ھەقنى سۆزلەشتىن خىجىل بولمايدۇ، ئاياللىرىڭلارنىڭ ئارقىغا كەلمەڭلار» دېدى. [بەيھەقى 196/7 ـ ھەدىس]

ئاللاھ تائالا: ﴿ئاياللىرىڭلارغا ئاللاھ بۇيرىغان تەرەپتىن كېلىڭلار﴾ دېدى. ‹مۇجاھىد› مۇنداق دېگەن: مەن بۇ ئايەت مەنىسىنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن سورىسام ئۇ: ھەيزدار ۋاقتىدا كەلمەسلىككە بۇيرۇلغان جايغا (يەنى فەرجىگە) كېلىسەن دېدى.

بۇ ئايەتتە ئارقا تەرەپكە جىما قىلىشنىڭ ھاراملىقى ئىككى نوقتىدىن ئىپادىلەنگەن، بىرى: ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتتە ئىبتىزلىققا (پەرزەنت بولىدىغان جايغا) كېلىشكە بۇيرىدى، بۇ جاي ‹ئاللاھ ئەمر

قىلغان تەرەپ› دۇر. يەنە بىرى: ئاللاھ تائالا ﴿قەيەردىنلا كەلسەڭلار﴾ دېدى، يەنى قايسى تەرەپتىن كەلسەڭلار كېلىڭلار، چوقۇم ‹ئېتىزلىق› قا كېلىڭلار، دېدى.

ئاللاھ تائالا ۋاقىتلىق ئەزىيەت (ھەيز) سەۋەبىدىن فەرەجگە (جىنسىي ئەزاغا) كېلىشنى چەكلەۋاتسا، داۋاملىق ئەزىيەت ئورنى بولغان ئارقا تەرەپكە رۇخسەت قىلارمۇ؟ ئۇ ھەم مەينەت ھەم نەسىل ئۈزۈلۈشكە سەۋەب بولىدىغان جاي تۇرسا... ئاياللارنىڭ ئارقىغا بېرىشنىڭ يۇقىرىقىدىن باشقا تۆۋەندىكىدەك زىيانلىق تەرەپلىرى بار.

1 ـ ئايال كىشىنىڭ ئەركىشىدىكى ھەققىنىڭ بىرى جىمادۇر، ئارقىغا بېرىش ئايالنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمايدۇ، ئۇنىڭ مەقسىتى ھاسىل بولمايدۇ.

2 ـ ئارقا تەرەپ جىما ئۈچۈن يارىتىلمىغان، جىماغا پەقەت ئالدى تەرەپلا تەييار قىلىنغان، ئارقا تەرەپكە بارغۇچىلار ئاللاھنىڭ شەرىئىتى ۋە ھېكمىتىدىن چىققۇچىلاردۇر.

3 ـ بۇنداق قىلىش ئەر كىشىگە ناھايىتى زىيانلىقتۇر، بۇنداق قىلىشتىن پەيلاسوپلار ۋە ئاقىل تېۋىپلار قاتتىق چەكلەيدۇ، چۈنكى فەرەجنىڭ (ئالدى تەرەپنىڭ) ئەردىن چىققان ئاجرالمىنى تارتىش ئالاھىدىلىكى بار، بۇ ئەر كىشىگە راھەت، ئەمما ئارقا تەرەپ ئاجرالمىنىڭ چىقىشىغا ياردەم بەرمەيدۇ، تەبىئى ئىشلارغا خىلاپ بولغانلىقى ئۈچۈن بەزى ئاجرالمىلار ئاجراپ چىقالماي كېسەللىك پەيدا قىلىدۇ.

4 ـ نورمال ئەھۋالغا يات بولغان بۇ قىلىق ناھايىتى جاپالىقتۇر.

5 ـ ئۇ مەينەت گەندە ئورنى بولۇپ، ئەر كىشىنىڭ تېنى ئۇنىڭ بىلەن بىۋاستە ئۇچرىشىدۇ.

6 ـ ئۇ ئايال كىشىگىمۇ زىيانلىق، ئادەم تەبىئىتىگىمۇ قارشى، سەسكىنگىدەك ناچار قىلىقتۇر.

7 ـ ئۇ ھەر ئىككى تەرەپكە نەپرەتلىنىش پەيدا قىلىدۇ، كۆڭۈلدە غەم ـ غۇسسە پەيدا قىلىدۇ.

8 ـ ئۇ يۈزنى كۆكەرتىپ، ئىچنى سىقىدۇ، قەلب نۇرى ئۆچىدۇ، يۈزدە شۇنداق بىر ئىزنالارنى قالدۇرىدۇكى، پاراسەتلىك ئادەم ئۇنىڭ قانداق ئادەملىكىنى سىزىۋالالايدۇ.

9 ـ ئىككى تەرەپكە ئەڭ يۇقىرى چەكتە ئۆچمەنلىك پەيدا قىلىدۇ.

10 ـ ھەر ئىككى تەرەپتىن بۇزۇق ئىشلار سادىر بولۇپ، ھەقىقىي تەۋبە بولمىسا پەقەت ئۇگىشالمايدۇ.

11 ـ ئىككى تەرەپنىڭ ياخشىلىقلىرى يوقىلىدۇ، مۇھەببىتىمۇ ئاخىرلىشىدۇ.

12 ـ ئۇ نېمەتنىڭ زاۋاللىقىنى، ئازابنىڭ چۈشۈشىنى پەيدا قىلىدىغان ئەڭ مۇھىم سەۋەبلەرنىڭ بىرى، ئاللاھ لەنەت قىلىپ، نەزەر سالمىغان ئادەملەرگە يەنە نېمە ياخشىلىقلار بولسۇن؟ قايسى يامانلىق ئۇلارنى تاشلاپ ئۆتۈپ كەتسۇن؟

13 ـ ئۇنىڭدىكى بارلىق شەرم ـ ھايا يوقىلىدۇ، ھايا ـ قەلبنىڭ ھاياتلىقى، قەلب ھاياتلىقنى يوقىتىپ قويسا، قەبىھ ئىشلارنى چىرايلىق سانايدۇ، چىرايلىقنى سەت كۆرىدۇ، ئۇ ھالدا بۇزۇقلۇق ئۇنىڭغا ھۆكۈمرانلىق قىلىدۇ.

14 ـ ئۇ ئاللاھ مۇرەككەپ قىلغان بۇ تەبىئەتنى باشقا ھالەتكە يۆتكىمەكچى بولغان ئادەمدۇر، ئىنسانىنى ئۆز تەبىئىتىدىن ئاللاھ ياراتمىغان بىر تەبىئەتكە يۆتكىمەكچى بولغان ئادەمدۇر، ئۇ ئەكسىلەنگەن تەبىئەتتۇر، تەبىئەت ئەكسىلەنسە قەلب، ئەمەل، يول ئەكسىلىنىدۇ، ئۇ خىل تەبىئەت ناچار ئىشلارنى ياخشى كۆرۈپ، ياخشى ئىشلارنى يامان كۆرىدىغان بولىدۇ، ئىختىيارسىز ھالدا ھالىتى، ئەمەلىي، گەپ ـ سۆزلىرى بۇزۇلىدۇ.

15 ـ ئۇ ھېچقانداق نەرسە پەيدا قىلالمايدىغان ھاياسىزلىق ۋە جۈرئەتنى پەيدا قىلىدۇ.

16 ـ ئۇ ھېچقانداق نەرسە پەيدا قىلالمايدىغان خارلىق ۋە ھاقارەتنى كەلتۈرىدۇ.

**17** ـ ئــۇ كىشـــــلەرنىڭ نەپـــرەت ۋە كەمسىتىشـــــلىرىنى ياغدۇرىۋېتىدۇ...

ئـاللاھنىڭ چەكسـىز رەھمـەتلىرى پـەيغەمبەر ئەلەيھىسسـالامغا بولسـۇنكى ئۇنــڭ كۆرسەتمىلىرىگـە ئەگىشـىش ئـادەمنى دۇنيـا ـ ئــاخىرەتنىڭ سائادىتىگــە باشــلايدۇ، ئۇنــڭ كۆرسەتمىلىرىگـــە ئەگەشمەسـلىك بولسـا ئـادەمنى دۇنيـا ـ ئـاخىرەتنىڭ ھالاكىتىگـە تاشلايدۇ.

*****

زىيـانلىق جىـما ئىككى خىـل بولـىدۇ، بـىرى شـەرئەتتە زىيـانلىق، يەنە بىرى تەبىئەتتە زىيانلىق.

شــەرئى زىيــانلىق جىـمـا ـ ئـۇ ھــارامدۇر، ئۇنــڭ دەرىجىلـىرى ئوخشاشمايدۇ، ۋاقتىنچە ھارام قىلىنغان جىما ـ مەڭگۈ ھارام قىلىنغان جىمادىن يەڭگىلرەك بولىدۇ، مەسىلەن: ئېھرام، روزا، ئېتىكاف، زىھار (ئاياللىنى ئۆز ئانىسىغا ئوخشاتقان قەبىھ سۆز) قىلغۇچىنىـڭ كـەففارەت بەرمـەي تـۇرۇپ، ھـەيز ھالەتتـە... جىما قىلىشـلىرى ۋاقىـتلىق ھـارام قىلىنغــان جىمــالاردۇر. شــۇنىڭ ئۈچــۈن بــۇ خىــل ھالــەتتىكى جىمــا قىلغۇچىلارغا تەن جازاسى (ھەد ياكى دەررە) بېرىلمەيدۇ.

مەڭگۈ ھارام قىلىنغان جىما ئىككى تۈرلۈك بـىرى: ھالاللىقىغا يـول يوق جىما (مەھرەم تۇغقانلىرىغا ئوخشاش)، بـۇ ئـەڭ زىيـانلىق جىمـا. ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلدەك ئۆلىمالار ئۇنداق ئادەمنى ئۆلۈمگە بۇيـرۇيدۇ. يەنە بىرى: كېلىشكەن، پۈتۈشكەن يـول بىلـەن قىلىنغـان جىمـا، (يـات ئاياللارغا ئوخشـاش)، ئەگـەر يـات ئايالنىڭ ئېـرى بولسا ئـۇ ئايـالنىڭ ئىككى خىل ھەققى بار، بىرى ئاللاھنىڭ ھـەققى، يەنـە بـىرى: ئېـرىنىڭ ھـەققى. ئەگـەر ئـۇ ئايـال مـەجبۇرلانغان بولسا ئـۈچ ھـەققى بـار. ئەگـەر نۇمـۇس قىلىدىغـان، ئىنـاۋەتلىك تۆكىلىدىغـان تۇغقـانلىرى بولسـا تـۆت ھـەققى بـار. ئەگـەر مـەھرەم تۇغقىنى بولسا بـەش ھـەققى بـار. بۇنـداق ھالەتتـە ھــارام بولـۇش دەرىجىسـى زىيـاننىڭ ئـاز ـ كۆپلىكىگـە قارىتـا بولىدۇ.

تەبىئى زىيانلىق بولغىنى ئىككى خىلدۇر، ئۇنىڭ بىرى: خارەكتېرى

بىلەن زىيانلىق، بۇ يۇقىرىدا ئۆتتى. يەنە بىرى: مىقدارى بىلەن زىيانلىق. مەسىلەن: جىمانىڭ كۆپ بولۇپ كەتكىنىدەك. جىما كۆپ بولۇپ كەتسە ماغدۇرسىزلاندۇرۇپ، نېرۋىغا زىيانلىق، تىترەش، پالەچ، تارتىشىپ قېلىش... قاتارلىق كېسەللىكلەر پەيدا بولىدۇ. كۆز ۋە باشقا كۈچلەر ئاجىزلايدۇ، تەبىئى ھارارەت ئۆچۈپ، چىقىرىپ تاشلاش سىستېمىلىرى كېڭىيىپ، ئەزىيەتلىك مادىلارنىڭ ئورناپ قېلىشىغا ئاساس بولۇپ قالىدۇ.

جىمانىڭ ئەڭ ياخشى ۋاقتى: ئاشقازاندا تاماق ھەزىم بولغاندىن كېيىن، مۆتىدىل زاماندا، ئاچ ئەمەس (ئاچ جىما قىلىش تەبئى ھارارەتنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ)، توقمۇ ئەمەس (ئۇ توسۇلۇپ قېلىش كېسەللىرىنى پەيدا قىلىدۇ)، چارچىمىغان چاغدا، ھاممامغا يېڭىلا كىرمىگەن، چىقىرىپ تاشلاش ئېلىپ بارمىغان، خارەكتېر نورمال بولغان چاغدۇر.

تېخىمۇ ياخشى ۋاقتى: ئەل ياتقۇ بولغاندا، تاماق ھەزىم بولغان ۋاقىتتۇر، ئاندىن غۇسلى قىلىپ ياكى تاھارەت ئېلىپ ئۇخلايدۇ، ئۇنىڭ كۈچى قايتىپ كېلىدۇ، جىمادىن كېيىن چېنىقىش ياكى شۇنىڭدەك ھەرىكەتلەرنى قىلىشتىن ھەزەر قىلىش كېرەك.

## خۇشبۇي بىلەن ساغلاملىقنى ساقلاش

خۇشبۇي پۇراق روھنىڭ ئوزۇقلۇقى، روھ قۇۋۋەتنىڭ ئۇلىغى، قۇۋۋەت خۇشبۇي بىلەن كۆپىيىدۇ، خۇشبۇي ـ مېڭىگە، قەلبكە، باشقا ئىچكى ئەزالارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، قەلبنى خوشال قىلىپ، كۆڭۈلنى ئاچىدۇ، ئادەمنى روھلۇق قىلىدۇ، ئۇ روھقا ئەڭ سادىق ۋە ئەڭ مۇۋاپىق. خۇشپۇراق بىلەن خۇشبۇي روھ (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) ئارىسىدا ناھايىتىمۇ يېقىن بىر يېقىنلىق بار... ئەڭ خۇشبۇي بولغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇنيادىكى ئەڭ ياخشى كۆرگەن ئىككى نەرسىنىڭ بىرى خۇشپۇراق ئىدى.

«سەھىھ بۇخارى» دا بايان قىلىنىشىچە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇشبۇي نەرسىلەرنى قايتۇرمايتتى.

‹سەھىھ مۇسلىم› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەمگە رەيھانگۈل تەقدىم قىلىنسا قايتۇرمىسۇن، ئۇ پۇراقلىق، كۆتۈرۈشكە يەڭگىل». [5844 ـ ھەدىس]

‹ئەبۇ داۋۇد›تا ئەبۇھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: بىر ئادەمگە خۇشبۇي نەرسە تەقدىم قىلىنسا قايتۇرمىسۇن، ئۇ كۆتۈرۈشكە ئەپلىك ھەم خۇشپۇراق. [4182 ـ ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ خۇشبۇي، ئۇ خۇشبۇي نەرسىلەرنى ياخشى كۆرىدۇ. ئاللاھ پاكىز، ئۇ پاكىزلىقنى ياخشى كۆرىدۇ. ئاللاھ سېخى، ئۇ سېخىلىقنى ياخشى كۆرىدۇ. ئاللاھ مەرد، مەردلىكنى ياخشى كۆرىدۇ. ئۆيلىرىڭلارنى، قورۇ جايلىرىڭلارنى تازلاڭلار، ياھۇدىيلارغا ئوخشاپ قالماڭلار، ئۇلار ئۆيلىرىگە ھەممە نەرسىلەرنى يىغىۋالىدۇ». [تىرمىزى 2799 ـ ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتىر ساللىدىغان قۇتىسى بار ئىدى، شۇنىڭدىن خۇشبۇيلىناتتى.

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ھەر يەتتە كۈندە بىر قېتىم يۇيۇنۇش مۇسۇلماننىڭ ئۈستىدىكى ئاللاھنىڭ ھەققى، ئەگەر خۇشبۇيى بولسا، ئۇنىمۇ ئىشلەتسۇن». [بۇخارى 880 ـ ھەدىس]

خۇشبۇي نەرسىنىڭ خاسىيەتلىرى شۇكى ئۇنى پەرىشتىلەر ياخشى كۆرىدۇ، شەيتان قاچىدۇ، شەيتان ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان پۇراق سېسىق پۇراقتۇر، خۇشبۇي روھلار خۇشبۇي پۇراقلارنى ياخشى كۆرىدۇ، سېسىق روھلار سېسىق پۇراقلارنى ياخشى كۆرىدۇ.

﴿يامان ئاياللار يامان ئەرلەرگە لايىقتۇر، يامان ئەرلەر يامان ئاياللارغا لايىقتۇر، ياخشى ئاياللار ياخشى ئەرلەرگە لايىقتۇر، ياخشى ئەرلەر ياخشى ئاياللارغا لايىقتۇر﴾ گەرچە بۇ ئايەت ئەر ـ ئاياللارغا قارىتىلغان بولسىمۇ، ئۇ يەنە ھەرخىل ھەرىكەت، گەپ ـ سۆز، يېمەك ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك، تازىلىق، پۇراقلارنىمۇ (يا ئومۇمىي لەۋزى بىلەن ياكى ئومۇمىي مەنىسى بىلەن) ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

## كۆزنى ئاسراش

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلايدىغاندا ئىپار بىلەن خۇشبۇيلانغان سۈرمىنى كۆزگە سۇرۇشكە بۇيرىغان ۋە روزىدار بۇنىڭدىن پەرھىز قىلغاي دېگەن. [ئەبۇ داۋۇد 2377 ـ ھەدىس]

‹ئىبنى ماجە› دە ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈرمىسى بار ئىدى، ھەر بىر كۆزىگە ئۈچ قېتىم سۈرمە سۇرەتتى. [3499 ـ ھەدىس]

‹ترمىزى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆزىگە سۈرمە تارتسا ئوڭ كۆزىدىن باشلايتتى، ئوڭ كۆزىگە ئۈچ، سول كۆزىگە ئىككى قېتىم سۈرمە تارتاتتى.

‹ئەبۇ داۋۇد› تا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سۈرمە تارتقان ئادەم تاق (جۈپ ئەمەس) سۈرمە تارتسۇن». [35 ـ ھەدىس]

بۇ يەردىكى ‹تاق› ئىككىلا كۆزنى قوشقاندىمۇ ياكى ھەر بىر كۆزگىمۇ؟ بۇ ھەقتە ئۆلىمالار ئىككى خىل كۆز قاراشتا.

سۈرمە ـ كۆزنى ئاسرايدۇ، نۇرنى كۈچلەندۈرىدۇ ۋە يورۇق قىلىدۇ، ناچار ماددىنى يۇمشىتىدۇ، ناچار ماددىلارنى چىقىرىش بىلەن كۆزگە (چىرايىغا) زىننەت بولىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ.

ئۇخلايدىغاندا سۈرمە سۈرسە ناھايىتى پايدىلىق، چۈنكى كۆز ئۇ ۋاقىتتا پايدىسىز ھەرىكەتلەردە بولمايدۇ، تەبىئىتىمۇ ئۇنىڭغا خىزمەت قىلىدۇ، سىنىكتىن ياسالغان سۈرمىنىڭ خاسىيىتى كۆپ.

‹ئىبنى ماجە› دە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىنىكنى ئىشلىتىڭلار، ئۇ كۆزنى روشەنلەشتۈرۈپ، چاچنى ئۆستۈرىدۇ». [3495 ـ ھەدىس]

ئەبۇ نۇئەيمنىڭ كىتابىدا: سىنىك چاچنى ئۆستۈرىدۇ، پاسكىنا نەرسىلەرنى يوقىتىدۇ، كۆزنى ساپلاشتۇرىدۇ دېيىلگەن. [178/3 ـ ھەدىس]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببـاس رەزىيـەللاھۇ ئـەنھۇنىڭ ھەدىسـىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئـەڭ ياخشى سۈرمە سىنكتۇر، ئۇ كۆزنى روشەنلەشتۈرۈپ، چاچنى (كىرپىكنى ئۆستۈرىدۇ)». [ئىبنى ماجە 3497 ـ ھەدىس]

# 4 ـ قىسىم

## پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق بايان قىلىنغان يالغۇز دورا ۋە يالغۇز يېمەكلىكلەر

(ئەرەبچە ئەلىفبە تەرتىۋى بويىچە)

1 – "أ"

**1** ـ سىپنىك (إِثْمِدٌ) بۇ قارا سۈرمە تېشى، ئۇ ئىراندىن كۆپراق چىقىدۇ، ماراكەش تەرەپتىمۇ تېپىلىدۇ، ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى ـ تېز ئۇۋۇلىدىغان، ئۇۋاقلىرى پارقىرايدىغان، كىرى يوق، سىلىق كەلگىنىدۇر.

ئۇنىڭ مىزاجى ھۆل سوغۇق، ئۇ كۆزگە پايدىلىق، كۆزنى روشەن قىلىدۇ، كۆز نېرۋىلىرىنى چىڭىتىدۇ، ساغلاملىقىنى ئاسرايدۇ، ئۇ يەنە جاراھەتتىكى ئارتۇق گۆشنى يوقىتىدۇ، ئۇ كۆز كىرلىرىنى ئېلىپ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، سۈيۈق ھەسەل بىلەن قوشۇپ سۈرمە تارتىلسا باش ئاغرىقىنى يوق قىلىدۇ، سىپنىكنى سوقۇپ يېڭى ياغ (ماي) بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، ئوتنىڭ كۆيىكىگە سۈرۈلسە تارتۇق بولۇپ قالمايدۇ، كۆيۈك سەۋەبىدىن قاپارغانغا پايدا قىلىدۇ، ئۇ ياشانغانلارغا، كۆزى ئاجىزلارغا ناھايىتى مەنپەئەتلىك سۈرمىدۇر، بولۇپمۇ ئۇنىڭغا ئازراق ئىپار قوشۇلسا.

**2** ـ تۇرۇنج (لىموننىڭ بىر تۈرى) (أُتْرُجٌ)

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قۇرئان ئوقۇيالايدىغان مۆئمىن، تۇرۇنجىغا ئوخشاش، تەممۇ خۇشبۇي، پۇرىقىمۇ خۇشبۇي». **[5020** ـ ھەدىس**]**

تۇرۇنجنىڭ مەنپەئەتلىرى كۆپ، ئۇ تۆت نەرسىدىن تەركىب تاپقان: پوستى، گۆشى، قىرتاق تەمى، ئۇرۇقى. بۇ تۆتىنىڭ ھەربىرىنىڭ ئايرىم ـ ئايرىم مىزاجى بار: پوستى قۇرۇق ئىسسىق، گۆشى ھۆل

ئىسسىق، قىرتاق سۈيى قۇرۇق سوغۇق، ئۈرۈقى قۇرۇق ئىسسىق.

پوستىنىڭ مەنپەئەتلىرى: پوستىنى كىيىم - كېچەك ئارىسىغا قويۇپ قويسا كۈيە يېمەيدۇ، پوستىنىڭ پۇرىقى ھاۋانى تەڭشەيدۇ، ئاغزىغا سېلىۋالسا سېسىق پۇراقنى ئالىدۇ، يەلنى ماگدۇرىدۇ، تاماقنا قوشۇلسا ھەزىمگە ياردەم بېرىدۇ.

‹ئىبنى سىنا› مۇنداق دېگەن: تۇرۇنچىنىڭ پوستىنىڭ سۈيىنى ئىچسە، پوستىنى سۈرسە زەھەرلىك يىلان چېقىۋالغانغا پايدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ پوستىنى كۆيدۈرۈپ ئاق كېسەلگە چاپسا (سۈرسە) ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ.

گۆشىنىڭ مەنپەئەتلىرى: ئاشقازاننىڭ ھارارىتىنى نورماللاشتۇرىدۇ، سەپرا مىزاجلارغا مەنپەئەتلىك، ئىسسىق ھورلارنى تازلايدۇ.

غافىقى مۇنداق دېگەن: تۇرۇنچ گۆشىنى يېيىش بۇۋاسىر (گۈمروي) غا مەنپەئەت قىلىدۇ.

چۈچۈك (قىرتاق) سۈيىنىڭ مەنپەئەتلىرى: ئۇ سەپرانى يوقىتىدۇ، تاماقنى تەملىك قىلىدۇ، ئادەم تەبىئىتىنى كونترول قىلىدۇ، سەپرادىن بولغان يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ، يۈرەك رېتىمسىزلىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇنى ئىچىپ ۋە سۈرمە قىلىپ بەرسە سېرىقلىق چۈشۈش كېسىلىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇ يەنە سەپرادىن بولغان ياندۇرۇشنى توختىتىدۇ، ئۇ يەنە ئاياللارنىڭ ھېسسىياتىنى باسىدۇ، ئۇنى سۈرۈپ بەرسە چارچاشقا مەنپەئەت قىلىدۇ، تەمرەتكىنى يوقىتىدۇ، بۇنىڭ دەللى سىيا تۆكىلىپ كەتكەن كىيىمگە تۇرۇنچ سۈيى قۇيۇلسا پاكىزلىنىدۇ. ئۇنىڭ يۇمشىتىش، ئۈزۈش، سوغۇقلاشتۇرۇش كۈچى بار، جىگەرنىڭ ھارارىتىنى پەسلىتىدۇ، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ، ئۆتكۈر سەپرانى چەكلەيدۇ، سەپرادىن بولغان غەمنى يوقىتىدۇ، ئۇسۇزلۇقنى باسىدۇ.

ئۈرۈقىنىڭ مەنپەئەتلىرى: ئۇنىڭ تارتقۇچى ۋە قۇرۇتقۇچى كۈچى بار.

ئىبنى ماسۋى مۇنداق دېگەن: ئۇنىڭ ئۈرۈقىدىن ئىككى مىسقالنى (پوستى ئېلىۋېتىلگەن) يىلمان سۇ بىلەن ئىچسە ۋە پىشۇرۇپ سۈرسە ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدىغان زەھەرنى قايتۇرىدۇ، ئۈرۈقىنى ئېزىپ

(سوقۇپ) يىلان ـ چايان چاققان جايغا قويسا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇ تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، ئىغىزنىڭ سېسىق پۇرىقىنى يوقىتىدۇ، بۇ ئالاھىدىلىك پوستىدا كۆپراق. ئۇ چايان چاققانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بەزىلەرنىڭ دېيىشىچە: ھەرقانداق ھاشارەت چاقسا ئۇ پايدا قىلىدۇ.

ھېكايەت قىلىنىشىچە پارس پادىشاھلىرىدىن بىر ئوردا تۆۋپلىرىغا غەزەپلىنىپ ئۇلارنى قاماشقا ئەمر قىپتۇ ۋە ئۇلارغا بىر خىللا تېتىتقۇ تاللاشنى، ئۇنىدىن باشقىنى قوشۇپ بەرمەيدىغانلىقىنى ئېيتىپتۇ، ئۇلار تۇرۇنچىنى تاللاپتۇ، ئۇلاردىن: نېمە ئۈچۈن بۇنى تاللىدىڭلار؟ دەپ سورىغاندا، ئۇلار مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىپتۇ: تۇرۇنچ ـ دەرھاللىقتا رەيھانگۈلدەك، ئۇنىڭ كۆرۈنىشى كۆڭۈلنى ئاچىدۇ، پوستى خۇشپۇي پۇرايدۇ، گۆشى مېۋە، چۈچۈك سۈيى تېتىتقۇ، ئۇرۇغى زەھەر قايتۇرغۇچىدۇر، ئۇنىڭدا يەنە ياغ (ماي) بار.

تۇرۇنچ يۇقىرىقىدەك ئالاھىدىلىكلىرى بىلەن ھەقىقەتەنمۇ قۇرئان ئوقۇيالايدىغان مۆئمىنگە ئوخشىتىلىشقا ھەقلىق، ئۇنىڭغا قارىسا كۆڭۈل خوشال بولغاچقا بەزى ئۆلىمالار ئۇنىڭغا قاراشنى ياخشى كۆرەتتى...

### 3 ـ گۈرۈچ (أُرُزٌ)

گۈرۈچ ھەققىدە ئىككى يالغان ھەدىس بار: بىرى: «ئەگەر گۈرۈچ ئادەم بولغان بولسا، چوقۇم ھەلىم (يۇۋاش، رايىش) ئادەم بولاتتى» دېگەن سۆز. يەنە بىرى: «زېمىندىن چىققان ھەممە نەرسىدىلا كېسەللىك ۋە شىپالىق بار، پەقەت گۈرۈچلا ئۇنداق ئەمەس، ئۇ شىپالا بولۇپ، ئۇنىڭدا كېسەللىك يوق» دېگەن سۆز. بۇ ئىككى سۆزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىلغان ئەمەس! ئوقۇرمەنلەرنى ئاگاھلاندۇرۇپ قويۇش ئۈچۈن، بۇ ئىككى يالغان ھەدىسنى بۇ يەردە زىكرى قىلدۇق.

گۈرۈچ قۇرۇق ئىسسىق، ئۇ بۇغدايدىن قالسىلا ئوزۇقلۇق قىممىتى يۇقىرى بولغان يېمەكلىك، ئۇ قورساقنى ئازراق چىڭقايدۇ، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ ۋە ئۇنى تازلايدۇ. ھىندى تۆۋپلىرىنىڭ قارشىدا: گۈرۈچ ئەڭ ياخشى يېمەكلىك بولۇپ، ئۇنى كالا سۈتى بىلەن پىشۇرۇپ يېسە ناھايىتى مەنپەئەتلىك، بەدەننى ياشارتىشتا، ئىسپېرمىنى

كۆپەيتتىشتە، ئوزۇقلۇق قىممىتى جەھەتتە ۋە رەڭگىنى ساپلاشتۇرۇش جەھەتتە ئۇنىمى ناھايىتى ياخشىدۇر.

**4 ـ** شەمشاد (أَرْزٌ)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى مۇنۇ سۆزىدە تىلغا ئالىدۇ: «مۆئمىن ئۆسۈملىككە ئوخشايدۇ، شامال ئۇنى پۇلاڭلىتىپ تۇرىدۇ، بەزىدە تىك تۇرسا، بەزىدە ئېگىلىدۇ، مۇناپىق شەمشادقا ئوخشايدۇ، ئۇ بىر قېتىمدىلا قومۇرۇپ تاشلانغىچىلىك تىك تۇرىدۇ. **[بۇخارى 5643 ـ ھەدىس]**

شەمشاد ئۇرىغى ھۆل ئىسسىق، ئۇنىڭ پىشۇرۇش، يۇمشىتىش، ئېرىتىش ئالاھىدىلىكى بار، ئۇنىڭ كۆيدۈرۈش خۇسۇسىيىتىنى سۇغا چىلاش ئارقىلىق يوقىتىمىز، ئۇنى ھەزىم قىلىش قىيىن، ئۇنىڭ ئوزۇقلۇق قىممىتى يۇقىرى، ئۇ ئۆپكىنىڭ ھۆللىكىنى تازلايدۇ، يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ، مەنىينى كۆپەيتىدۇ، قورساقنى ئاغرىتىدۇ، ئۇنىڭ دورىسى ئاچچىق ئانارنىڭ سۈيىدۇر.

**5 ـ** ئىزخىر (إِذْخِرٌ)

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككە ھەققىدە: «ئۇنىڭ دەل ـ دەرەخ، ئوت ـ چۆپلىرى يولۇنمايدۇ دېگەندە، ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئىزخىردىن باشقا يا رەسۇلۇللاھ! ئۇلار ئۆيلىرىگە ۋە تۆمۈرچىلىكى ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ دېۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىزخىردىن باشقا» دېدى. **[1349 ـ ھەدىس]**

ئىزخىر ئىككىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرغاق. ئۇ توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، تومۇرلارنى كېڭەيتىدۇ، سۈيدۈك ۋە ھەيزلارنى راۋانلاشتۇرىدۇ. ئاشقازان، جىگەر، بۆرەكدىكى ئىششىقلارنى قايتۇرىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ئىچىلىدۇ ۋە چېپىلىدۇ (سۈرىلىدۇ)، ئۇنىڭ يىلتىزى چىش تۈۋى ۋە ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ، كۆڭۈل ئېلىشىشنى توختىتىپ، قورساقنى قاتۇرىدۇ.

2 – "ب"

**1 ـ تاۋۇز (بِطِّيخ)**

‹ئەبۇ داۋۇد› ۋە ‹تىرمىزى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاۋۇزنى خورما بىلەن يېگەن ۋە ‹بۇنىڭ ئىسسىغىنى بۇ ئالىدۇ› دېگەن. [ئەبۇ داۋۇد **3836** ـ، تىرمىزى **1843** ـ ھەدىسلەرى]

تاۋۇز ھەققىدىكى ھەدىسلەر ئىچىدە پەقەت مۇشۇلا ‹سەھىھ› تۇر.

تاۋۇز: ھۆل سوغۇق، ئۇنىڭدىن سۇرمە چىقىدۇ. تاۋۇز تەرخەمەككە قارىغاندا ئاشقازاندا تېز بىر تەرەپ بولىدۇ، ئۇ ئاشقازاندا قايسى خىلتقا ئۇچرىسا شۇ خىلتقا ماسلىششى تېز بولىدۇ. تاۋۇز يېگۈچى ئىسسىق مىزاج بولسا ناھايىتى پايدا قىلىدۇ. سوغۇق مىزاج بولسا زەنجۇبىل بىلەن ئۇنىڭ زىيىنى يوقتىلىدۇ. تاۋۇزنى تاماقتىن ئىلگىرى يېيىش كېرەك. بولمىسا كۆڭلى ئېلىشىپ، قەي قىلىدىغان ئىشلار يۈز بېرىدۇ. بەزى تىۋىپلار مۇنداق قارايدۇ: ئۇنى تاماقتىن ئىلگىرى يېسە قورساقنى تازلايدۇ، كېسەللەرنى يىلتىزىدىن قومۇرىدۇ.

**2 ـ توك خورما (پىشمىغان كۆك خورما) (بَلَحٌ)**

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «توك خورمىنى پىششىقى بىلەن قوشۇپ يەڭلار، شەيتان ئادەم بالىسىنىڭ توك بىلەن پىششىق خورمىنى قوشۇپ يەۋاتقانلىقىنى كۆرسە: ئادەم بالىسى يېڭى بىلەن كونىنى قوشۇپ يەپ، ياشاپ كەتتى دەيدۇ. [ئىبنى ماجە **3330** ـ ھەدىس]

يەنە بىر رىۋايەتتە: توك بىلەن پىششىق خورمىنى قوشۇپ يەڭلار، شەيتان ئادەم بالىسىنىڭ شۇنداق يېگەنلىكىنى كۆرسە غەم قىلىپ شۇنداق دەيدۇ: ئادەم بالىسى كونا بىلەن يېڭىنى قوشۇپ يەپ ياشاپ كەتتى.

بەزى مۇسۇلمان تىۋىپلار مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توك بىلەن پىششىق خورمىنى قوشۇپ يېيىشكە ئەمر قىلدى، ئالا بولغان خورما بىلەن دېمىدى. چۈنكى توك خورما قۇرۇق سوغۇق، پىششىغى ھۆل ئىسسىق، ھەر ئىككىلىسى بىر ـ بىرىنى زىياندىن چەكلىيەلەيدۇ. ئالا بولغان خورمىمۇ (گەرچە پىششىق خورمىنىڭ

ھارارىتى كۆپراق بولسىمۇ) پىششىق خورمىغا ئوخشاش ئىسسىق. يۇقىرىدا بايانى ئۆتكەندەك ئىككى ئىسسىق ياكى ئىككى سوغۇقنى بىرلەشتۈرۈش توغرا ئەمەس.

بۇ ھەدىستىن شۇ مەلۇم بولىدۇكى: تىببى ئىلمىنىڭ ئەسلى ـ ئاساسى توغىر. دورا ۋە ئوزۇقلۇقلارنىڭ خارەكتېرىنى بىر تەرەپ قىلىشتا سالامەتلىكنى ئاسراش ئۈچۈن تىببى قانۇنىيەتكە بوي سۇنۇش لازىم.

تولۇق خورمىدا سوغۇقلۇق ۋە قۇرغاقلىق بار، ئۇ ئېغىزغا، چىش مىلىكىگە ۋە ئاشقازانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇ كۆكرەك ۋە ئۆپكىگە مۇۋاپىق كەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇ يىرىك، ھەزىم بولۇشى ئاستا، ئوزۇقلۇق قىممىتى ئاز، ئۇ تولۇق ئۇزۇمگە ئوخشاش قورساقتا يەل پەيدا قىلىدۇ، بولۇپمۇ ئۇلارنى يەپ سۇ ئىچسە... ئۇنىڭ زەرىرىنى خورما، ھەسەل ۋە سارمايلار بىلەن قايتۇرىلىدۇ.

**3 ـ ئالا خورما (رەڭ كىرگەن، ئەمما تولۇق پىشمىغان خورما) (بُسْرٌ)**

‹سەھىھ مۇسلىم› دا زىكرى قىلىنىشىچە: ئەبۇ ھەيسەم ئىبنى تەيھان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارنى مېھمان قىلغاندا ئۇلارنىڭ ئالدىغا بىر ساپ خورما ئېلىپ كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ئۇنىڭ پىششىقلىرىنى تاللاپ ئۈزسەڭىز بولمامدۇ؟» دېۋىدى. ئۇ: مەن ھەر بىرلىرىنىڭ پىششىقنى ۋە چالا پىشقىنىنى ئۆزى تاللاپ يېگەي دەپ قالدىم دېدى. [تىرمىزى **2369** ـ ھەدىس]

چالا پىشقان ئالا خورما قۇرۇق ئىسسىق، قۇرۇقلۇقى ئىسسىقىدىن كۆپ، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇپ، ئاشقازاننى سىلىقلايدۇ، ئىچىنى قاتۇرىدۇ، چىش مىلىكى ۋە ئېغىزغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەڭ پايدا قىلىدىغىنى پارچىلىنىش تېز ھەم تاتلىق بولغىنى. ئۇنى ۋە تولۇق كۆك خورمىنى كۆپ يېيىش ئۈچەي توسۇلۇپ قىلىش كېسەللىكنى پەيدا قىلىدۇ.

**4 ـ تۇخۇم (بَيْضٌ)**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر پەيغەمبەر ئاللاھقا ئاجىزلىق ھەققىدە شىكايەت قىلىۋېدى، ئاللاھ ئۇنى تۇخۇم يېيىشكە بۇيرىدى. (بۇ ھەدىسنىڭ راست ـ يالغانلىقىنى ئىنچىكە تەكشۈرۈش كېرەك) [بەيھەقى ‹ئىماننىڭ شاخلىرى›]

تۇخۇمنىڭ كونىسىدىن يېڭىسى ياخشى، توخۇ تۇخۇمى بارلىق ئۇچار قۇشلار تۇخۇمىدىن ياخشى، ئۇ سوغۇققا مايىل مۆتىدىل.

‹ئىبنى سىنا› مۇنداق دېگەن: تۇخۇمنىڭ سېرىقى ئاغرىق توختىدۇ، گال ۋە نەپەسلىنىش يوللىرىنى سىلىقلايدۇ. گالغا، يۆتەلگە ۋە ئۆپكە، يۈرەك، دۆۋساق جاراھەتلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يىرىڭلىقنى يوقىتىدۇ، بولۇپمۇ تاتلىق بادام مېغىزى بىلەن ئىستېمال قىلىنسا چېكىلەرەك (كۆكرەك) نى يۇمشىتىپ بوشىتىدۇ، گالنىڭ يىرىڭلىقىنى تۈزەيدۇ.

تۇخۇمنىڭ ئېقى ئىسسىقتىن ئىشىغان كۆزگە تېمىتىلسا ئۇنى سۇۋۇتۇپ، ئاغرىقنى توختىتىدۇ. ئۇنى يەنە ئوتتا كۆيگەن يەرگە چاپسا قاپارچۇقلىماي ساقىيىدۇ. يۈزگە سۈرسە ئاپتاپ كۆيدۈرمەيدۇ. مەستىكى رومى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ پېشانىگە سۈرۈلسە ‹نەزلە› (شامالداپ زۇكامداش) قا مەنپەئەت قىلىدۇ.

‹ئىبنى سىنا› يۈرەك دورىلىرى ھەققىدە توختىلىپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دېگەن: تۇخۇم گەرچە مۇتلەق دورا قاتارىدا سانالمىسىمۇ لېكىن يۈرەكنى كۈچلەندۈرۈشتە ئۇنىڭ رولى ناھايىتى يۇقىرى. ئۇ ئۈچ مەنانى ئۆز ئىچىگە ئالغان. قانغا ئۆزگىرىشى تېز، ئارتۇق ماددىلىرى ئاز، ئۇنىڭدىن پەيدا بولغان قان قەلبنى ئوزۇقلاندۇرغان قان بىلەن بىر خىل، شۇڭا ئۇ روھنىڭ جەۋھىرىنى ئېرىتكۈچى كېسەللەرنىڭ قارشىلىقىنى يوقىتىشتا ناھايىتى مۇۋاپىق.

## 5ـ پىياز (بَصَلٌ)

ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن پىياز توغرۇلۇق سورالغاندا ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ ئاخىرقى يېگەن تامىقىدا پىياز بار ئىدى. [ئەبۇ داۋۇد **3829** ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام مەسجىدكە كىرىدىغان ئادەمنىڭ پىياز يېيىشىنى چەكلىگەن. [بۇخارى 853 ـ، مۇسلىم 1248 ـ ھەدىسلەرى]

پىياز ئۈچىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق، ئۇنىڭدا ئارتۇق ھۆللۈك بار. سۈنىڭ بۇزۇلۇشىدىن ساقلايدۇ، ئىسسىق شامالنى ھەيدەيدۇ، شەھۋەتنى ئاشۇرىدۇ، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ، باھنى قوزغايدۇ، مەنىينى زىيادە قىلىدۇ، چىراينى ياخشىلايدۇ، بەلغەمنى كېسىدۇ، ئاشقازاننى ياخشىلايدۇ.

ئۇنىڭ ئۇرۇقى: ئاق كېسەلگە شىپا، ئۇنى باشقا سۈركەپ بەرسە چاچ چۈشۈش كېسىلىگە ناھايىتى ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. پىيازنىڭ ئۇرۇقى بىلەن تۇزنى قوشۇپ سۆگەل چىققان جايغا چېپىلسا سۆگەلنى يوقىتىدۇ. سۈرگە دورا ئىچكەندىن كېيىن پىياز ئۇرىقىنى پۇرىسا، كۆڭلى ئېلىشىش ۋە قەي قىلىشتىن توسايدۇ ۋە ئۇ دورىنىڭ پۇرىقىنى كەتكۈزىدۇ. باش ئاغرىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ سۈيىنى بۇرۇنغا تېمىتىلىدۇ. قۇلاققا تېمىتىلسا قۇلاق ئېغىر بولۇش، غوڭۇلداش، يىرىڭداش سۇ چىقىشلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆز ياشاڭغۇرىسا كۆزگە سۈيى تېمىتىلىدۇ. كۆزگە ئاق چۈشسە ئۇرۇغى بىلەن ھەسەلنى قوشۇپ سۈرمە سۈرىلىدۇ.

پىشۇرۇلغان پىيازنىڭ ئوزۇقلۇق قىممىتى يۇقىرى بولۇپ سېرىقلىق چۈشۈش كېسىلى، يۆتەل، كۆكرەك چىڭقىلىش كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرۇپ، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، ئىتتىن باشقىسى چىشلىۋالغان يەرگە پىياز، سىركە ۋە تۇزنى قوشۇپ چېپىلىدۇ. ئۇ يەنە مەقەتكە قويۇلسا بۇۋاسىرنىڭ ئاغزىنى ئاچىدۇ.

ئەمما ئۇنىڭ زىيانلىق تەرەپلىرى: ئۇ شەقىقنى پەيدا قىلىدۇ، باشنى ئاغرىتىدۇ، يەل پەيدا قىلىدۇ، كۆزنى قاراڭغۇلاشتۇرىدۇ. ئۇنى كۆپ يېسە ئۇنتۇغاق قىلىپ قويىدۇ، ئەقلنى بۇزىدۇ، ئېغىزدا غەيرى پۇراق پەيدا قىلىدۇ، سۆھبەتداش ۋە پەرىشتەلەرگە ئەزىيەت بېرىدۇ. ئۇنى پىشۇرسا بۇ زەرەرلەر يوقىلىدۇ.

ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پىياز ۋە سامساق يېگۈچىلەرنى ئۇ ئىككىسىنى پىشۇرۇپ يېيىشكە بۇيرىدى. [مۇسلىم 1258 ـ ھەدىس]

پىيازنىڭ پۇرىقى سۇزاپنىڭ ياپرىغىنى چايناش ئارقىلىق يوقۇتىلىدۇ.

**6 - پىدىگەن (بَاذِنجَان)**

پىدىگەن ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نىسبەت بېرىلىدىغان بىر يالغان ھەدىس بار، ئۇ: ‹پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: پىدىگەن نىمە ئۈچۈن يېيىلسە شۇنىڭغا مەنپەئەت قىلىدۇ دىگەن›. بۇ گەپنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەمەس، ئادەتتىكى ئەقىللىق بىر ئادەمگىمۇ نىسبەت بەرگىلى بولمايدىغان گەپتۇر.

پىدىگەن ئىككى خىل: ئاق ۋە قارا، ئۇ ئىسسىقمۇ ياكى سوغۇقمۇ؟ ئىختىلاپ بار. توغرىسى ئۇ ئىسسىق. ئۇ سەۋدا، گۇمروي، توسۇلۇپ قېلىش، راك، ماخاۋ... قاتارلىق كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلىدۇ. چىرايىنى بۇزۇپ قارىدىتىدۇ، ئېغىزنى سېسىق پۇرىتىدۇ، ئۇزۇن ئاق پىدىگەن يۇقىرىقى ئىللەتلەردىن خالىدۇر.

3 – "ت"

**1 - قۇرۇق خورما (پىشقاندىن كېيىن ئۇزۇۋېلىنغان خورما) (تَمْرٌ)**

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: سەھەردە يەتتە تال خورما يىگەن ئادەمگە شۇ كۈنى زەھەرمۇ، سېھىرمۇ تەسىر قىلمايدۇ. **[5445** - ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: «خورما يوق ئۆيدىكى كىشىلەر ئاچ قالغان كىشىلەردۇر». [مۇسلىم **5305** - ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خورمىنى سېرىق ماي بىلەن ياكى نان بىلەن ۋە ياكى يالغۇز يەيتتى. [ئەبۇ داۋۇد **3830** - ھەدىس]

خورما ئىككىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق، ئۇ بىرىنچى دەرىجىلىك ھۆلمۇ؟ ياكى قۇرغاقمۇ؟ بۇ مەسىلىدە ئىككى خىل كۆز قاراش بار.

ئۇ جىگەرنى كۈچلەندۈرىدۇ، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، باھنى

كۈچەيتىدۇ، بولۇپمۇ شەمشاد (قارغاي) ئۇرۇقى بىلەن يېسە گالنىڭ يېرىكلىكىنى ياخشىلايدۇ، سوغۇق رايوندىكى ئادەملەردەك ئۇنىڭغا ئادەتلەنمىگەن كىشىلەر يېسە ئۇلاردا توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ، چىشقا زىيان قىلىدۇ ۋە باش ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ، ئۇنى بادام ۋە كۆكنار بىلەن قايتۇرىمىز.

ئۇ بەدەنگە ئوزۇقلۇقى ئەڭ كۆپ يېمەكلىكتۇر، چۈنكى ئۇنىڭدا ھۆل ئىسسىق جەۋھەر بار. ئۇنى ناشتا قىلماي يېسە مەددە قۇرتىنى ئۆلتۈرىدۇ. گەرچە ئۇنىڭدا ھارارەت بولسىمۇ بىراق ئۇنىڭدا يەنە زەھەر قايتۇرغۇچى قۇۋۋەت بار. ناشتىدا خورما يېيىشنى داۋاملاشتۇرسا مەددە قۇرتىنىڭ ماددىلىرىنى قۇرىتىدۇ ۋە ئاجىزلاشتۇرىدۇ، ئازلىتىدۇ ياكى ئۆلتۈرىدۇ. خورما ـ ئۇ مېۋە، ئوزۇقلۇق، دورا، شاراپ، ھالۋا... دۇر

## 2 ـ ئەنجۈر (تِيْنٌ)

ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ئەنجۈر بولمىغانلىقى ئۈچۈن (بولۇپمۇ مەدىنىدە) ھەدىسلەردە ئۇ تىلغا ئېلىنمىغان، ئەنجۈرنىڭ تۈپرىقى خورمىنىڭ تۇپرىقىغا ماس كەلمەيدۇ، لېكىن ئاللاھ تائالا ئۆز كىتابى (قۇرئان كەرىم) دە ئۇنىڭ مەنپەئەتلىرى ۋە پايدىلىرى كۆپ بولغاچقا ئۇنىڭ بىلەن قەسەم قىلدى.

ئۇ ئىسسىق. ھۆللىكى ياكى قۇرۇقلىقى ھەققىدە ئىككى خىل كۆز قاراش بار. ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى پوستى پىشىپ ئاقارغىنىدۇر. ئۇ دۇۋساق ۋە بۆرەكتىكى تاشنى ھەيدەيدۇ، زەھەرنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ، ئەنجۈرنىڭمۇ ئوزۇقلۇق قىممىتى ناھايىتى يۇقىرى. ئۇ گال، كۆكرەك ۋە نەپەس يوللىرىنىڭ يىرىكلىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، جىگەر ۋە تالنى تازىلايدۇ، ئاشقازاندىكى بەلغەم خىلىتلىرىنى تازىلايدۇ، بەدەنگە ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ، بىراق كۆپ يەۋالسا پىت پەيدا قىلىدۇ.

ئەنجۈر قېقى ئۇمۇ ئوزۇقلۇق بولىدۇ ۋە نېرۋىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئەنجۈرنى ياڭاق ۋە بادام بىلەن يېگەن ياخشى. جالىنۇس مۇنداق دېگەن: زەھەرلىنىشتىن ئىلگىرى ئەنجۈرنى سۈزاپ ۋە ياڭاق بىلەن يېسە ناھايىتى پايدا قىلىدۇ ۋە زەھەردىن ساقلايدۇ.

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بايانىچە: پەيغەمبەر

ئەلەيهىسسالامغا بىر لىگەن ئەنجۈر سوۋغا قىلىنغان، ئۇ: ئەنجۈردىن يەڭلار! دېگەن ۋە ئۆزىمۇ يېگەن. ئۇ مۇنداق دېگەن: ئەگەر جەننەتدىن بىر مېۋە چۈشتى دېيىلسە مەن ئەنجۈر دەيتتىم، چۈنكى جەننەت مېۋىللىرى ئۇرۇقسىز بولىدۇ. ئۇنىڭدىن يەڭلار، چۈنكى ئۇ بۇۋاسىر (گۇمروي) نى يوقىتىپ، بوغۇم ياللۇغىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

پوستىدىن گۆشى ياخشى، ئۇ قىزىپ كەتكەنلەرنى ئۇسسۇتىدۇ، تۇزلۇق بەلغەمدىن بولغان ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، ئاستا خارەكتېرلىك يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرىدۇ، جىگەر ۋە تالدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، دۈۋساق ۋە بۆرەككە مۇۋاپىق كېلىدۇ، ئەنجۈرنى ناشتا قىلماي يېسە غىزا يوللىرىنى ئېچىشتا ئاجايىپ پايدىلىق، بولۇپمۇ ياڭاق ۋە بادام بىلەن. ئۇنى قاتتىق يېمەكلىك بىلەن يېيىش ناچاردۇر.

ئاق ئۈجمە ئەنجۈرگە ئوخشاپ كېتىدۇ، لېكىن ئاق ئۈجمە ئوزۇقلۇق جەھەتتە ئەنجۈرگە يەتمەيدۇ، بەلكى ئاشقازانغا زىيانلىقتۇر.

### 3 ـ ئارپا ئۇنىنىڭ سۈيى (تَلْبِيْنَةٌ)

ئۇنىڭ زىكرى، مەنپەئەتلىرى ئىلگىرى ئۆتكەن، ئۇ ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى كىشىلەرگە پايدا قىلىدۇ.

## 4 – "ث"

### 1 ـ قار (ثَلْجٌ)

‹سەھىھ مۇسلىم› دا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دۇئا قىلغان: «ئى ئاللاھ! گۇناھلىرىمنى سۇ بىلەن، قار بىلەن ۋە مۆلدۈر بىلەن يۇغىن!» [1335 ـ ھەدىس]

بۇ ھەدىستىن شۇ مەلۇم بولىدۇكى، كېسەللىككە ئەكىس بىلەن داۋالاش ئېلىپ بېرىلىدۇ. چۈنكى گۇناھلاردا ھارارەت ۋە كۆيدۈرۈش بار، ئۇنى قار، مۆلدۈر ۋە سۇ بىلەن قايتۇرىلىدۇ.

ئىسسىق سۇ كىرنى ياخشى چىقىرىدۇ دېيىلمەسلىكى كېرەك، چۈنكى سوغۇق سۇنىڭ تەننى چىڭىتىش ۋە كۈچلەندۈرۈش

ئالاھىدىلىكى بار. ئۇ ئالاھىدىلىك ئىسسىق سۇدا يوق. گۇناھنىڭ ئىككى تەسىرى بار، بىرى: مەينەتلەشتۈرۈش، يەنە بىرى: بوشىتىش. گۇناھلاردىن پاكلىنىش ئۈچۈن قەلبنى تازىلايدىغان ۋە ئۇنى مۇستەھكەم قىلىدىغان نەرسىلەر بىلەن داۋالىنىش كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قار، سۇ ۋە مۆلدۈرنى تىلغا ئېلىشى گۇناھنىڭ مەزكۇر ئىككى تەسىرىگە ئىشارەت قىلماق ئۈچۈندۇر.

قارنىڭ مىزاجى سوغۇقدۇر، ئىسسىق دېگۈچىلەر خاتالاشقۇچىلاردۇر. ئۇلارنىڭ گۇمانى: ئۇنىڭدىن جانلىق پەيدا بولىدۇ، بۇ ئۇنىڭ هارارىتىگە دالالەت قىلمايدۇ، چۈنكى سوغۇق مېۋە ۋە ئاچچىق سۇدىمۇ جانلىق پەيدا بولىدۇ. ئۇنىڭ ئۇسسۇتىشى هارارەتنى قوزغاش ئۈچۈن بولۇپ، ئۆزىدىكى هارارەت سەۋەبىدىن ئەمەس.

ئۇ ئاشقازان ۋە نېرۋىلارغا زىيانلىق، ئەگەر چىش زىيادە هارارەتتىن ئاغرىسا، قار ئۇنى پەسلىتىدۇ.

## 2 ـ سامساق (ثُوْمٌ)

ئۇ پىيازغا يېقىن. ھەدىستە ‹سامساق، پىياز يېگەنلەر ئۇنى پىشۇرۇپ، پۇرىقىنى ئۆلتۈرۈپ ئاندىن يېسۇن› دېيىلگەن. [مۇسلىم]

بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سامساق قوشۇلغان تاماق ھەدىيە قىلىنۇدى، ئۇنى ئەبۇ ئەييۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئەۋەتتۇەتتى، ئەبۇ ئەييۇب: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ تاماقنى ناخۇش كۆرۈپ ماڭا ئەۋەتتىلىمۇ؟ دەپ سورىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ‹سەن پىچىرلىمىغان زاتقا مەن پىچىرلايمەن› دېدى. [مۇسلىم 1253 ـ ھەدىس]

سامساق ـ تۆتىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، ئۇ بەلغەم مىزاجلارغا، سوغۇق مىزاجلارغا ۋە پارالىچ بولۇشىغا يۈزلەنگەنلەرگە يۇقىرى دەرىجىلىك مەنپەئەتلىك قۇرۇتۇش ئېلىپ بارىدۇ. ئۇ مەنىينى قۇرىتىدۇ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، قاتتىق يەللەرنى بوشىتىدۇ، تائامنى ھەزىم قىلىدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى كېسىدۇ، قورساقنى بوشىتىدۇ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ، بارلىق سوغۇق ئىششىق ۋە ھاشارەت چاققانغا زەھەر قايتۇرۇش رولىنى ئوينايدۇ. ئەگەر ئۇنى سوقۇپ يىلان ـ چايان چاققان

جايغا سۈرۈلسە مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە زەھەرنى تارتىدۇ. ئۇ بەدەننى قىزىتىدۇ، ھارارەتنى زىيادە قىلىدۇ، بەلغەمنى كېسىدۇ، يەلنى ماڭدۇرىدۇ، گالنى سىلىقلاشتۇرىدۇ، بەدەننىڭ كۆپ قىسمىنىڭ ساغلاملىقىنى ئاسرايدۇ، سۈنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە ئاستا خارەكتېرلىك يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ، ئەگەر ئۇنى سوقۇپ ئاچچىقسۇ، تۇز ۋە ھەسەل بىلەن قوشۇپ قۇرۇت يەپ كەتكەن ئېزىق چىشقا قۇيسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئەگەر ئۇ سوقۇلۇپ ھەسەل سۈيى بىلەن ئىستېمال قىلسا بەلغەم ۋە مەددە قۇرۇتىنى چىقىرىپ تاشلايدۇ، ئەگەر ئۇنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ ئاق كېسەلگە سۈرۈپ بەرسە مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۇنىڭ زىيانلىق تەرىپى تۆۋەندىكىچە: ئۇ باش ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ، مېڭە ۋە كۆزگە زىيانلىق، كۆز ۋە باھنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، ئۇسسۇتىدۇ، سەپرانى قوزغايدۇ، ئېغىزنى سېسىق پۇرىتىدۇ، ئېغىز پۇراپ قالسا سۇزاپ ياپرىقىنى چاينىۋېتىش كېرەك.

**3 ـ نان چىلانغان شورپا (ثَرِيْدٌ)**

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: قالغان ئاياللارغا نىسبەتەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئارتۇقچىلىقى ـ باشقا تاماقلارغا نىسبەتەن نان چىلانغان شورپىنىڭ ئارتۇقلۇقىغا ئوخشاش. [بۇخارى **3770** ـ، مۇسلىم **2649** ـ ھەدىسلەرى]

بۇخىل شورپا گۆش، نان، پىياز.... قاتارلىق بىرقانچە خىل نەرسىلەردىن تەركىب تاپقان مۇرەككەپ يېمەكلىك بولۇپ، نان ئەڭ ياخشى يېمەكلىك، گۆش قوشۇمچە يېمەكلىكنىڭ بىرىنچىسى، ئۇ ئىككىسى بىر قاچىغا كىرسە يېمەكلىكتىكى ئەڭ ئالى غايە ئەمەلگە ئاشمامدۇ؟

**5 - "ج"**

**1 ـ خورما يىلىمى (جُمَّارٌ)**

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللا ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېنىدا

ئولتۇراتتۇق، ئۇنىڭغا خورما يىلىمى كەلتۈرۈلدى، ئۇ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) مۇنداق دېدى: «ئەركەك مۇسۇلمانغا ئوخشايدىغان بىر دەرەخ بار ئۇنىڭ ياپرىقى چۈشمەيدۇ». [بۇخارى 61 ـ، مۇسلىم 7029 ـ ھەدىسلىرى]

خورما يىلىمى بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق سوغۇق. ئۇ جەراھەت ئېغىزىنى ئېتىدۇ، قان ئېقىشىنى توختىتىدۇ، ئىچى سۈرۈشكە، سەپرانىڭ ئېشىپ كېتىشىگە ئۇنىمى ياخشى. ئۇنىڭدا ئازغىنەڭ ئوزۇقلۇق بار، ئۇنى ھەزىم قىلىش قىيىن. خورما دەرىخىنىڭ ھەممىسىلا مەنپەئەتلىك، شۇنىڭ ئۈچۈن يەنى ياخشىلىقى ۋە مەنپەئەتى كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەركەك مۇسۇلماننى خورما دەرەخكە ئوخشاتتى.

## 2ـ ئىرىمچىك (جُبْنٌ)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تەبۇكتا ئىرىمچىك كەلتۈرۈلدى، ئۇ پىچاق ئەكەلدۈرۈپ بىسمىللاھ...) دەپ كەستى. [ئەبۇ داۋۇد 3819 ـ ھەدىس] ساھابىلار ئۇنى شام ۋە ئىراقتا يېگەن.

تۇزسىز ھۆلى ئاشقازانغا ياخشى، ئەزالارغا سىڭىشى ئاسان، سەمىرىتىدۇ، قورساقنى نورمال يۇمشىتىدۇ، تۇزلۇقى ھۆلىگە قارىغاندا ئوزۇقلۇق قىممىتى ئازراق، ئۇ ئاشقازانغا ماس كەلمەيدۇ، ئۈچەيلەرگە ئەزىيەت بېرىدۇ، كونىسى، ئوتتا پىشۇرغىنى قورساقنى توتتۇۋالىدۇ، جاراھەتكە پايدا قىلىدۇ، يۆتەلنى توسايدۇ.

ئۇ ھۆل سوغۇق، ئۇنى ئوتتا پىشۇرسا مىزاجغا مۇۋاپىق كېلىدۇ. چۈنكى ئوت ئۇنى ياخشىلاپ، نورماللاشتۇرىدۇ ۋە ئۇنىڭ جەۋھىرىنى يۇمشىتىدۇ. تەمى ۋە پۇرىقىنى ياخشى قىلىدۇ، تۇزلانغان كونىسى قۇرۇق ئىسسىق، ئوتقا قاقلانغىنىمۇ شۇنداق، چۈنكى ئوت ئۇنىڭ مۇناسىپ قۇرۇق ئىسسىقنى تارتىپ كەتكەن. ئىرىمچىكنىڭ تۇزلۇقى ئادەمنى ئورۇقلىتىدۇ. يۈرەك ۋە دوۋۇرساقتا تاش پەيدا قىلىدۇ. ئۇ ئاشقازانغا مۇۋاپىق ئەمەس، ئۇنىڭ يۇمشاتقۇچلار بىلەن ئارىلاشتۇرۇلغىنى (ئاشقازانغا تەسىر قىلىش ئېغىر بولغاچقا) تېخىمۇ

ناچار.

## 6 - خ

### 1 - خېنە (حِنَّاءٌ)

بۇ توغرۇلۇق ئىلگىرى سۆزلەپ بولغان. بۇ يەردە تەكرارلىمايمىز.

### 2 - سىيادان (حَبَّةُ السَّوْدَاءِ)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىيادانىنى ئىشلىتىڭلار، ئۇنىڭدا ئۆلۈمدىن باشقىسىغا شىپا بار». [بۇخارى 5688 ـ، مۇسلىم 5728 ـ ھەدىسلەر]

سىيادانىنىڭ مەنپەئەتى ناھايىتى كۆپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ‹ھەممە كېسەلگە شىپا› دېگىنى سوغۇقتىن بولغان بارلىق كېسەللەرگە، ۋاقىتلىق قۇرۇق ئىسسىق سەۋەبىدىن بولغان كېسەللەرگە شىپا بولۇپ، ئىرتىشى تېز بولغاچقا سوغۇق دورىلارنىڭ كۈچىنى ۋاقتىدا يەتكۈزىدۇ دېگىنىدۇر.

‹ئىبنى سىنا›: قۇرسى كاپۇرغا زەپە قوشسا ئىرىشى ۋە قۇۋۋەت يەتكۈزۈشى تېز بولىدۇ دېگەن. تىببى ساھەدىكىلەر سىيادانىنىڭمۇ بۇ خىل رولىنى ئوبدان بىلىدۇ، ئىسسىق نەرسىنىڭ ئىسسىق كېسەللەرگە ئۆزىدىكى مەلۇم خۇسۇسىيەت بىلەن مەنپەئەت قىلىدىغانلىقىنى يىراق سانىغىلى بولمايدۇ. بۇ ئىش نۇرغۇن دورىلاردا كۆرىلىدۇ، مەسىلەن: ‹ئەنزەرۇت› كۆز كېسەللىرىنىڭ دورىسى بولغان سۇرمىدەك، ئۇنىڭغا شېكەر ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىسسىق دورىلار بىلەن مۇرەككەپ بولىدۇ.

كۆز ئاغرىقى بارلىق تۇۋپىلار قارىشىدا ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقتۇر. يەنە ئىسسىق گۈگگۈرت قۇتۇر كېسىلىگە ناھايىتى مەنپەئەت قىلىدۇ.

سىيادان ئۈچىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق. يەلنى ھەيدەيدۇ، قۇتۇرنى يوقىتىدۇ، ئاق كېسەل، تۆت كۈندە بىر تۇتىدىغان قىزىتما ۋە بەلغەم خىلتىدىن بولغان قىزىتمىلارغا مەنپەئەتلىك. توسالغۇنى

ئاچىدۇ، يەلنى بوشىتىدۇ، ئاشقازاننىڭ ھۆللىكىنى قۇرىتىدۇ، ئۇنى سوقۇپ ھەسەل بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىسسىق سۇ بىلەن ئىچىپ بەرسە بۆرەك ۋە دۇۋسۇندىكى تاشنى چۈشۈرىدۇ. بىرقانچە كۈن ئارقا ـ ئارقىدىن ئىچىپ بېرىلسە سۈيدۈك، ھەيز ۋە سۈتنى راۋان قىلىدۇ. ئاچچىقسۇ بىلەن قاينىتىپ قورساقنى يۇيۇپ بەرسە قۇتۇرغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سىيادانىنى ياۋا تاۋۇزنىڭ سۈيى بىلەن قاينىتىپ، پىشۇرۇپ كۈمۈلاش قىلىپ يېسە مەددە قۇرۇتى چۈشۈپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇنى سوقۇپ لاتىغا يۆگەپ پۇراپ بەرسە سوغۇق زۇكامدىن شىپا تاپىدۇ.

سىيادان يېغى (مېيى) چاچ چۈشۈش، سۆگەل ۋە سەپكۈنگە مەنپەئەتلىك. ئەگەر سۇ بىلەن بىر مىسقال سىيادان مېيى ئىچىپ بېرىلسە ھاسىراش ۋە ئىچى سىقىلىشقا شىپا بولىدۇ. ئۇنى باشقا سۈرۈپ بەرسە سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا مەنپەئەتلىك. يەتتە تال سىيادانىنى ئايال كىشىنىڭ سۈتىگە تاشلاپ، سېرىق چۈشۈش كېسىلى بار ئادەم بۇرنىغا تېمىتىلسا ناھايىتى ياخشى ئۈنىمى بولىدۇ. ئاچچىقسۇ بىلەن پىشۇرۇپ ئېغىزنى چايقىسا سوغۇقتىن بولغان چىش ئاغرىقىغا شىپا بولىدۇ. ئەگەر ئۇنى سوقۇپ بۇرۇنغا تېمىتسا كۆزگە چۈشكەن سۇغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاچچىقسۇ بىلەن قوشۇپ دانىخورەك ۋە جاراھەتلىك قۇتۇرغا سۈرسە ئۇنى قومۇرۇپ تاشلايدۇ. بەلغەمدىن بولغان ئاستا خارەكتېرلىك ئىششىق ۋە يامان خارەكتېرلىك ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ.

سىيادان مېيى بۇرۇنغا تېمىتىلسا ئېغىزى مايماق كېتىش كېسىلىگە پايدا قىلىدۇ، ئەگەر يېرىم مىسقالدىن بىر مىسقالغىچە ئىچىپ بەرسە زەھەرلىك ئۆمۈچۈك چاققانغا پايدا قىلىدۇ. ئۇنى سوقۇپ يېشىل ئۈزۈق (تۇرپېنتىنى) مېيى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قۇلاققا ئۈچ قېتىمدىن تېمىتسا شامال، توسالغۇ ۋە ئارزى سوغۇققا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنى قۇرۇتۇپ، يۇمشاق سوقۇپ، سۇ مېيىغا ئارىلاشتۇرۇپ قۇلاققا ئۈچ ياكى تۆت تېمىم تېمىتىلسا كۆپ چۈشكۈرىدىغان زۇكامغا پايدا قىلىدۇ. ئۇنى كۆيدۈرۈپ پىياز گۈلىنىڭ يېغىنى ياكى خېنە يېغىنى ئارىلاشتۇرۇپ پاچاقا چىققان جاراھەتكە سۈرۈلسە، ئاندىن ئاچچىقسۇ بىلەن يۇيۇلسا جاراھەت ساقىيىدۇ. ئەگەر ئۇنى سوقۇپ ئاچچىقسۇ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ سۈرۈلسە ئاق كېسەل، قارا داغ، ھۆل تەمرەتكە ۋە

باشتىكى كېپەككە مەنپەئەت قىلىدۇ. سىيادانىنى يۇمشاق سوقۇپ، ھەر كۈنى ئىككى دەرھەم سوغۇق سۇ بىلەن كاپ ئەتسە غالجىر كېسىلىگە ناھايىتى پايدا قىلىدۇ ۋە ئۆزىنى ھالاكەتتىن قۇتقۇزىدۇ. سىيادان مېيى بۇرۇنغا تېمىتىلسا پارالىچ ۋە تارتىشىپ قېلىش كېسىلىگە مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ ماددىلىرىنى ئۈزۈپ تاشلايدۇ. سىيادان بىلەن ئىس سالسا ھاشارەتلەر يېقىن كەلمەيدۇ. يۇقىرىدا بىز سىيادان ھەققىدە توختالدۇق، بايان قىلغانلىرىمىز بۇ ھەقتىكى دەريادىن بىر تامچىدۇر. سىيادان مېيىنى ئىچىشكە توغرا كەلسە ئىككى دەرھەم[1] ئىچىش كېرەك. ئۇنى كۆپ ئىچىش ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدۇ دەپ گۇمان قىلغانلارمۇ بار.

### 3- يىپەك (حَرِيْرٌ)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئابدۇررەھمان ۋە زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارغا ئۇلاردىكى قىچىشقاق سەۋەبىدىن يىپەك كىيىم - كېيىشكە رۇخسەت قىلغانلىقىنى يۇقىرىدا بايان قىلدۇق. ئۇنىڭ پايدا ۋە زىيانلىرى ھەققىدە تەپسىلى توختالدۇق، يەنە قايتىلاشقا ھاجەت يوق.

### 4 - تىزناپ (حُرْفٌ)

### 5- كاۋا (حُلْبَةٌ)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدە سەئد ئىبنى ئەبى ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى يوقلىدى ۋە تۇۋىپ چاقىرىپ كېلىڭلار دېدى، ھارىس ئىبنى كەلدە چاقىرىلدى، ئۇ سەئدكە قاراپ: كېسىلى ئېغىر ئەمەس، يېڭى پىشقان خورما بىلەن كاۋا شورپىسى قىلىپ بېرىڭلار! دېدى، شۇنداق قىلىنىۋىدى، ئۇ شىپا تاپتى.

كاۋىنىڭ ھارارىتى ئىككىنچى دەرىجىلىك بولۇپ، بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرغاق. ئەگەر ئۇ سۇدا پىشۇرۇلسا گال، كۆكرەك ۋە قورساقنى يۇمشىتىدۇ. يۆتەلنى، يىرىڭلىكنى، زىققىنى، دەم سىقىشنى يوقىتىدۇ. باھنى كۈچەيتىدۇ، ئۇ يەل، بەلغەم ۋە بۇۋاسىرغا ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۈچەيدىكى مۇرەككەپ كەيموسلارنى ھەيدەيدۇ.

---

[1] بىر دەرھەم: 13 گىرامغا تەڭ.

كۆكرەكتىكى شىلىمسىمان بەلغەمنى بوشىتىدۇ. لىمفا تۈگىنى ياللۇغى ۋە ئۆپكە كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇقىرىقى كېسەللەرنى داۋالاشتا سېرىق ماي ۋە فانىز بىلەن بىرگە قالمىش دورىلارنى تولۇقلاش رولىنى ئوينايدۇ. ئەگەر ئۇنى بەش دەرھەم چۆل يالپۇزى بىلەن ئىچىلسە ھەيزنى راۋانلاشتۇرىدۇ. ئۇنى قاينىتىپ باشنى يۇسا كېپەكنى يوقىتىدۇ.

كاۋىنىڭ ئۇنىنى شولتا بىلەن ئاچچىق سۇغا ئارىلاشتۇرۇپ سۈرۈلسە تالنىڭ ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. بالياتقۇسى ئىششىپ قالغان ئايال كاۋىنى پىشۇرغان سۇدا ھوردانسا ۋە ئۇنىڭدا ئولتۇرسا ئىششىقى يانىدۇ. ھارارىتى يەڭگىل يامان خارەكتېرلىك ئىششىقىغا سۈرۈلسە ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. كاۋىنىڭ سۈيى شامالدىن بولغان ئاغرىقىغا شىپا بولىدۇ. قورساق ۋە ئۈچەينى سىلىقلاشتۇرىدۇ.

كاۋىنى خورما يا ھەسەل بىلەن ياكى ئەنجۈر بىلەن ناشتىدا يېسە كۆكرەك ۋە ئاشقازاندىكى شىلىمسىمان بەلغەمنى بوشىتىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كەلگەن يۆتەلنى توختىتىدۇ.

ئۇ قەۋزىيەتكە مەنپەئەتلىك، قورساقنى بوشىتىدۇ، سىپازمىلانغان تىرناقلا سۈرۈلسە ياخشىلىنىدۇ. كاۋا يېغى لاك بىلەن سوغۇقتىن يېرىلغان يەرگە سۈرۈلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. كاۋىنىڭ مەنپەئەتلىرى كۆپ بولۇپ مۇشۇ يەردە توختاشنى لايىق كۆردۇق.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹كاۋا بىلەن داۋالىنىڭلار› دېگەن ئىكەن.

بەزى تىۋىپلارمۇ: كىشىلەر كاۋىنىڭ پايدىسىنى بىلسە ئىدى، ئۇنىڭ ئېغىرلىقى مىقدارى ئالتۇنغا سېتىۋالاتتى دېگەن، ئىكەن.

7 – "خ"

1- نان (خُبْزٌ)

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زېمىن قىيامەت كۈنى بىر ناندەك (يۇمىلاق ۋە تۈز) بولىدۇ، ئاللاھ تائالا ئۇنى ئۆز قولى بىلەن جەننەت ئەھلىگە يېمەكلىك قىلىپ

بېرىدۇ». (يەنى جەننەتلار جەننەتكە، دوزىخىلار دوزاخقا كىرگۈچە ئاللاھ تائالا جەننەت ئەھلىگە ئۇلارنىڭ ئايىغى ئاستىدىنلا يېمەكلىك بېرىدۇ. ئۇلارنى ھېساب تۈگۈگۈچە ئاچ قويمايدۇ) [6520 ـ ھەدىس]

«ئەبۇ داۋۇد» تا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ ئامراق تاماقنىڭ بىرى ـ نان چىلانغان شورپا، يەنە بىرى ـ خورما، سېرىق ماي قوشۇلغان ئارپا ئۇمىچى ئىدى. [3783 ـ ھەدىس]

يەنە «ئەبۇ داۋۇد» تا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مېنىڭدە ھازىر سېرىق ماي ۋە سۈت قوشۇلغان ئاپئاق بۇغداي نېنى بولسا ئىدى دەپ قالدىم دېگەندە، بىر ئادەم ئۈيگە بېرىپ شۇ خىل ناندىن ئەپكەلگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇ ناننىڭ سېرىق مېيى نېمىدىن ئېلىنغان؟ دېۋىدى، كەلەيدىن دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇنى ئېلىپ كەت، دېدى. [3818 ـ ھەدىس]

«بەيھەقى» دا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ناننى ھۆرمەتلەڭلار! ئۇنىڭ ھۆرمىتى شۇكى ئۇنىڭ قوشۇمچىسى بولمىسىمۇ ئۇبدان يېگىلى بولىدۇ» دېگەن.

بۇ ۋە ئالدىنقى «ھەدىس» (ئىبنى ئۆمەرنىڭ) ئىككىلىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېمىگەن سۆزلەر بولۇپ، بەلكىم ئالدىنقىسىنى ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، كېيىنكىسىنى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا دېگەن سۆز بولۇشى مۇمكىن.

ناننى پىچاقتا كېسىشنى چەكلىگەن ھەدىس پۈتۈنلەي يالغاندۇر، ھېچقانداق ئاساسى يوق! بۇنىڭغا قوشۇلۇپ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا نىسبەت بېرىلىپ «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «گۆشنى پىچاقتا كەسمەڭلار دېگەن» دېيىلگەن ھەدىسمۇ ئوخشاشلا سەھىھ (توغرا) ئەمەس. توغرىسى ـ ئەمر ئىبنى ئۇمەييە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن مۇغىرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدۇر. ئەمر ئىبنى ئۇمەييە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوي گۆشنى كېسىپ يەيتتى. [بۇخارى 5408 ـ، مۇسلىم 790 ـ ھەدىسلىرى] مۇغىيرە ئىبنى شۇئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنى مېھمان قىلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوينىڭ بېقىنىنى كاۋاپ قىلىشقا بۇيرىدى، داستىخانغا قويۇلغاندىن كېيىن ئۇنى كېسىپ يېيىشكە باشلىدى. [ئەبۇ داۋۇد 188 ـ ھەدىس]

*****

ياخشى بولدۇرۇلغان خېمىرنىڭ نېنى ئەڭ ياخشى ناندۇر. بولۇپمۇ تونۇر نېنى ئەڭ ياخشى ناندۇر. ئاندىن بولكا نان، ئاندىن كۆمەش نان ياخشىدۇر. يېڭى بۇغداي ئۇنى ئەڭ ياخشىدۇر. تاسقالغان ئاق ئۇننىڭ ئوزۇقلۇق قىممىتى ناھايىتى يۇقىرى، ئاندىن قالسا تاسقالمىغىنى، ئاندىن قالسا قارا بولكا بولىدىغان ئۇندۇر.

ناننى ياققان كۈنى كەچتە يېيىش ناھايىتى ياخشى ۋاقىتتۇر. يۇمشىقى ھەزىم بولۇش جەھەتتە ئەلۋەتتە قاتتىقىدىن ياخشى.

ئۇن نېنىنىڭ مىزاجى ئىككىنچى دەرىجىلىك ئوتتۇرھال ئىسسىق، قۇرۇق ۋە ھۆللۈكتە مۆتىدىلگە يېقىن، ئوت قۇرۇتقان يېرى قۇرغاق، قالغان يەرلىرى ھۆلگە تەۋە.

بۇغداي نېنى سەمرىتىدۇ، بادام ياكى شۇنىڭدەك نەرسىلەر ئارىلاشتۇرۇلغان نان قاتتىق خىلىتلارنى پەيدا قىلىدۇ. نان ئۇۋاقچىلىرى كۆپيۈپلىپ، ھەزىم قىلىش تەس. سۈت ئارىلاشتۇرۇلغان نان ھەزىم بولۇشى ئاستا، ئوزۇقلۇق قىممىتى يۇقىرى، توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ.

ئارپا نېنى بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق سوغۇق، بۇغداي نېنىغا قارىغاندا ئوزۇقلۇق تەركىۋى بىرئاز ئاز.

## 2ـ ئاچچىقسۇ (خَلٌّ)

ئاچچىقسۇ ھەققىدىكى ھەدىسلەر ئىلگىرى بايان قىلىندى.

ئاچچىقسۇ ھۆللۈك ۋە ھارارەتتىن تەركىب تاپقان، سوغۇقلۇقى زىيادىرەك، ئۇ ئۈچىنچى دەرىجىلىك قۇرغاق، قۇرۇتىشى كۈچلۈك، ماددىلارنىڭ قوشۇلۇشىنى توسايدۇ، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ.

ئۇندىن بولغان ئاچچىقسۇ ئاشقازان ياللۇغىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، سەپرانى يوقىتىدۇ، دورىلارنىڭ زىيانلىق تەرىپىنى يوقىتىدۇ. قان،

سۈت قورساقتا قىتنۇالسا راۋانلاشتۇرىدۇ. تالغا پايدا قىلىدۇ، ئاشقازاننى سىلىقلايدۇ، قەۋزىيەتكە پايدا قىلىدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، قالايمقان ئىششىقنى چەكلەيدۇ، ھەزىم قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ، بەلغەمنى كېسىدۇ، قاتتىق يېمەكلىكلەرنى يۇمشىتىدۇ، قاننى ئېرىتىدۇ.

ئاچچىقسۇنى تۇز بىلەن ئىچسە باكتېرىيەنى ئۆلتۈرىدۇ، ئۇنى ئوتلاپ ئىچسە گالغا چاپلىشىپ قالغان قان پارچىسىنى ئۈزۈپ تاشلايدۇ. ئۇنى قىزىتىپ ئېغىز چايقىسا چىش ئاغرىقىغا پايدا قىلىپ چىش مىلىكىنى چىڭىتىدۇ.

ئاچچىقسۇ سېيۈگە (چىقان)، قىچىشقاق، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىق ۋە ئوتنىڭ كۆيىكىگە چېپىلسا (سۈرۈلسە) ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. ئۇ ئىشتىھانى ئاچىدۇ، ئاشقازاننى ياخشىلايدۇ، ياشلارغا ۋە يازدا ئىسسىق رايوندىكى ئاھالىلەرگە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

### 3 ـ چىش كولىغۇچ (خِلَالٌ)

چىش كولىغۇچ ھەققىدە سەھىھ بولمىغان ئىككى «ھەدىس» بار:

بىرى: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: تاماقنى يەپ چىش كولىغۇچلار نېمىدېگەن ياخشى! چىش تۈۋىدە قالغان تاماق پەرىشتىگە ناھايىتى قاتتىق ئېغىر كېلىدۇ». يەنە بىرى: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرۇق تېرە ياكى ھۆل نوتا ياغاچتا چىش كولاشتىن توسقان».

چىش كولىغۇچ چىش ۋە چىش مىلىكىگە پايدىلىق بولۇپ، چىشنىڭ ساغلاملىقىنى ئاسرايدۇ ۋە ئېغىز پۇراشنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. چىش كولىغۇچنىڭ ئەڭ ياخشىسى زەيتۇن ياغىچى بولغاي. قومۇش، رەيھانگۈل، ھۆل نوتا ۋە چىغ ياغاچلىرى زىيانلىقتۇر.

## 8 ـ "د"

### 1ـ ماي (ھەرخىل ھايۋانات ۋە ئۆسۈملۈك مېيى) (دُهْنٌ)

ئىمام تىرمىزىنىڭ «شەمائىل» دېگەن كىتابىدا ئەنەس ئىبنى مالىك

رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىنى كۆپ مايلايتتى، ساقلىنى كۆپ تارايتتى، بېشىنى كۆپ ئورىۋالاتتى، ئۇنىڭ كىيىملىرى ياغچىنىڭ كىيىمدەك مايلىشىپ كېتەتتى. [33 ـ ھەدىس]

ماي بەدەن تۆشۈكچىللىرىنى ئېتىدۇ. ئۇنىڭدىن چىققان نەرسىلەرنى چەكلەيدۇ. ئىسسىق سۇ بىلەن يۇيۇنغاندىن كېيىن بەدەننى مايلىسا بەدەنگە پايدىلىق بولۇپ ھۆللۈكنى ساقلايدۇ. چاچنى مايلىسا ئۇنى پارقىرىتىپ ئۆستۈرىدۇ ۋە قىزىل كېسىلىگە شىپا بولىدۇ ۋە ئۇنىڭ كۆپلىگەن زىيانلىرىنى يوقىتىدۇ.

‹تىرمىزى› دا ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداي دېگەن: «ماينى يەڭلار ۋە ئۇنىڭ بىلەن ياغلاڭلار». [1851 ـ ھەدىس]

ماي ئەرەب يېرىم ئارىلىغا ئوخشاش ئىسسىق رايونلاردا ساغلاملىقنى ئاسراشنىڭ ئەڭ ياخشى تەدبىرى ۋە بەدەننى ياخشىلاشنىڭ ئەپلىك چارىسىدۇر. ئەمما سوغۇق رايونلاردا مايلاشقا ئېھتىياج چۈشمەيدۇ، باشنى داۋاملىق مايلاش كۆزگە زىيانلىق.

ئاددىي مايلار ئىچىدە بىرىنچى ئورۇندا ئادەتتىكى ماي، ئاندىن سېرىق ماي، ئاندىن كۈنجۈت مېيى تۇرىدۇ.

مۇرەككەپ مايلار ئىچىدە ھۆل سوغۇق مايلار بار. مەسىلەن: ۋىئۇلېت گۈلى مېيىغا ئوخشاش. ئۇ ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ، ئۇيقۇسىزلارنى ئۇخلىتىدۇ، مېڭىنى ھۆللەيدۇ، يېرىق، قۇرغاقلىشىش... لارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، قۇتۇر ۋە قۇرغاق قىچىشقاقنى ئەشۇ ماي بىلەن مايلاش كېرەك. ئۇ ماي يەنە بوغۇم ھەرىكەتلىرىنى قولايلاشتۇرىدۇ. ئىسسىق مىزاجلارغا ياز ۋاقتى تازا باپ كېلىدۇ.

بۇ ماي ھەققىدە ئىككى يالغان ھەدىس بار: بىرى ‹ۋىئۇلېت گۈلى مېيىنىڭ باشقا مايلاردىن ئارتۇقلىقى ـ مېنىڭ باشقا كىشىلەردىن ئارتۇق بولغىنىمدەكتۇر›. يەنە بىرى ‹ۋىئۇلېت گۈلى مېيىنىڭ باشقا مايلاردىن ئارتۇقلىقى ـ ئىسلام دىنىنىڭ باشقا دىنلاردىن ئارتۇق

بولغىنىغا ئوخشاشتۇر›.

ئۇ مايلار ئىچىدە ھۆل ئىسسىق مايلارمۇ بار. مەسىلەن: مەجنۇنتالنىڭ مىيىغا ئوخشاش.

9 ـ "ذ"

1 ـ زەرىرە (ذَرِيْرَةٌ)

2 ـ چىۋىن (ذُبَابٌ)

چىۋىن ھەققىدە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىنىڭ تەپسىلاتى ئىلگىرى بايان قىلىندى.

3 ـ ئالتۇن (ذَهَبٌ)

‹ئەبۇ داۋۇد› ۋە ‹تىرمىزى› دا بايان قىلىنىشىچە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرفەجە ئىبنى ئەسئەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئالتۇندىن بۇرۇن ياستىۋېلىشقا رۇخسەت قىلغان، چۈنكى (جاھىلىيەتتە) كۇلاپ ئۇرۇشىدا ئۇنىڭ بۇرنى كېسىلىپ كېتىپ، كۈمۈشتىن بۇرۇن ياستىۋالغان بولسىمۇ بۇرنى سېسىپ كەتكەن ئىدى.

ئالتۇن ـ دۇنيانىڭ زىننىتى، مەۋجۇداتنىڭ تىلسىماتى، كۆڭۈلنى خوشال قىلىپ، مەنمەنلىكنى كۈچلەندۈرگۈچىدۇر. ئۇ زېمىندىكى ئاللاھنىڭ سىرى، ئۇنىڭ مىزاجى خارەكتېرگە قاراپ بولىدۇ. ئۇنىڭدا يەڭگىل ھارارەت بولۇپ باشقا يەڭگىل مەئجۇن ۋە مۇپەررىھلارغا كىرىدۇ. ئۇ مەدەنلەرنىڭ ئەڭ مۆتىدىلى ۋە ئەڭ ئۇلۇغىدۇر.

ئۇ (ئالتۇن) زېمىنغا كۆمۈلگەن، توپا ئۇنىڭغا تەسىر قىلمايدۇ. ئۇنىڭ ئۇۋاقلىرىنى دورىغا ئارىلاشتۇرسا يۈرەك ئاجىزلىق ۋە سەۋدادىن بولغان تىترەڭگۈلۈككە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇ يەنە شۇكلەپ قېلىش، غەم ـ ئەندىشە، نالە ـ پەرياد ۋە ئىششىق كېسەللىكلىرىگە شىپا بولىدۇ. بەدەننى سەمىرىتىپ كۈچلەندۈرىدۇ. چىرايدىكى سېرىقلىقنى يوقىتىدۇ. ئادەم رەڭگىنى چىرايلىقلاشتۇرىدۇ. ماخاۋ كېسىلىگە، ھەرخىل ئاغرىقلارغا، سەۋدا كېسەللىرىگىمۇ شىپا بولىدۇ. ئۇنى ئىچىپ ۋە سۈرۈپ بەرسە چاچ چۈشۈش كېسىلىگە ئۈبدان مەنپەئەت قىلىدۇ.

كۆزنى روشەنلەشتۈرۈپ كۈچلەندۈرىدۇ ۋە باشقا كۆز كېسەللىكلىرىگە شىپا بولىدۇ. بارلىق ئەزالارنى كۈچلەندۈرىدۇ.

ئالتۇننى ئېغىزغا سېلىۋالسا ئېغىزنىڭ پۇرىقىنى ئالىدۇ. داغماللاشقا ئېھتىياجلىق كېسەل بولسا ئالتۇن بىلەن داغماللىسا داغماللانغان جاي سېسىماي تېزلا ساقىيىدۇ. ئۇنى كۆزگە سۈرمە قىلىپ سۈرسە كۆز كۈچلىنىپ روشەنلىشىدۇ، ئەگەر ئۈزۈكنىڭ كۆزى ئالتۇن بولسا، ئۇنى قىزىتىپ كەپتەر قانىتىنىڭ باش تەرەپلىرىگە داغماللىسا ئۇ كەپتەر ئەشۇ قورۇغا ئۆگىنىۋېلىپ باشقا يەرگە كەتمەيدۇ. ئۇ كۆڭۈلنى كۈچلەندۈرۈشتە ئاجايىپ خۇسۇسىيەتكە ئىگە. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆرۈشتا، قورال ياراغ ئىشلىرىدا ئۇنى ئىشلىتىشكە رۇخسەت قىلىندى.

‹تىرمىزى› دا بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەككە فەتھى بولغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالتۇن، كۈمۈچلۈك سىپى بار قىلىچ بىلەن مەككىگە كىردى. [1690 ـ ھەدىس]

ئالتۇن ـ ئالتۇنغا ئىرىشىشلا دۇنيانىڭ قالغان سۆيۈملۈك نەرسىلىرىگە ئېرىشالمىسىمۇ تەسەللى تاپىدىغان كىشىلەرنىڭ مەشۇقىدۇر.

ئاللاھ مۇنداق دېدى ﴿ئاياللار، ئوغۇللار، ئالتۇن ـ كۈمۈشتىن تۈپلانغان كۆپ ماللار، ئارغىماقلار، چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى﴾. [سۈرە ‹ئال ئىمران› 14 ـ ئايەت]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئادەم بالىسىغا بىر ۋادى ئالتۇن ئاقسا، ئۇ ئىككىنچى بىر ۋادىنىمۇ ئېقىشىنى ئارزۇ قىلىدۇ. ئەگەر ئىككىنچىسىدىمۇ ئاقسا، ئۈچىنچىسىنى ئارزۇ قىلىدۇ... ئادەم بالىسىنىڭ قورسىقىنى (نەپسىنى) پەقەت تۇپراقلا تويغۇزالايدۇ. ئاللاھ تەۋبە قىلغانلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ». [بۇخارى 6436 ـ، مۇسلىم 2415 ـ ھەدىسلىرى]

ئالتۇن ـ ئىنسانلار بىلەن ئۇلارنىڭ قىيامەتتىكى ھەل قىلغۇچ ئەڭ چوڭ نەتىجىسى ئارلىقنى توساپ تۇرغان توساقتۇر. ئۇ ئاللاھقا ئاسىي

بولۇشىتىكى ئەڭ چوڭ ۋاستىدۇر. شۇنى دەپ تۇغقانلار ئارا ئارازلىششلار، شۇنى دەپ ئېقىۋاتقان قانلار، قىينىلىۋاتقان جانلار، ھالال سانىلىۋاتقان ھاراملار، چەكلىنىۋاتقان ھوقۇقلار، قىلىنىۋاتقان زۇلۇملار... ئۇ بۇگۈنكى دۇنياغا، دۇنيانىڭ ھازىرىغا قىزىقتۇرغۇچىدۇر. ئاخىرەتتە ئاللاھ مۆمىن سالىھ بەندىلىرىگە تەييار قىلىپ قويغان نېمەتلەردىن يۈز ئۆرۈگۈزگۈچىدۇر... قانچىلىغان ھەقىقەتلەر ئۇ سەۋەبىدىن يوقىتىلدى، يەنە قانچىلىغان نا ھەقىقەتلەر مەيدانغا كەلدى، قانچىلىك زالىملارغا ياردەم بېرىلدى ۋە قانچىلىك ئېزىلگەن مەزلۇملار ھاقارەتلەندى....

ئەبۇل قاسىم ئەلھەرىيرى «ئالتۇن» ھەققىدە نېمە دېگەن جايىدا گەپ قىلغان ھە؟

ساپاسى يوق، ئۇ ئالدامچى قۇرۇپ كەتسۇن!
مۇناپىقتەك ئىككى يۈزى تۈزۈپ كەتسۇن!
گاھ ئاشىق، گاھى مەشۇق يۈزىدەك بولۇپ،
تاپقانلار ئۇنى مەغرۇردۇر ، گۇناھقا تولۇپ،
ئۇ بولمىسا ئوغرىنىڭ قولى كېسىلمەس،
پاسىق قەلبىگە ھىدايەت يولى ئېتىلمەس،
بېخىلمۇ كەلگەن مېھمانغا قاپاق تۈرمەس،
نامراتلارمۇ تۈرمۈشىدىن زارلاپ يۈرمەس،
مال ـ دۇنيادىن ئەندىشە قىپ، دەم سىلىشماس،
ناچار تەبىئەتلەر ئۆزئارا چىپىلىشماس،
خاتىرجەم بول! ئۇ ھەممىگە قادىر ئەمەس،
ھەزەر قىلغىن! ئەگىشتەردەك نادىر ئەمەس...

**10** ـ "ر"

1 ـ پىشقان يېڭى خورما (رُطَبٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿خورما دەرىخىنى ئۆز تەرىپىڭگە ئىرغىتقىن، ئالدىڭغا پىشقان يېڭى خورمىلار تۆكۈلىدۇ، بۇ شېرىن خورمىدىن يېگىن، بۇ تاتلىق سۇدىن ئىچكىن ۋە خۇرسەن بولغىن﴾ [سۈرە ‹مەريەم› 25 ـ ئايەت]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرخەمەكنى پىشقان ھۆل خورما بىلەن يەۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. [بۇخارى 5440 ـ، مۇسلىم 5298 ـ ھەدىس]

‹ئەبۇ داۋۇد› تا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازنىڭ ئالدىدا بىر نەچچە تال ھۆل خورما بىلەن ئىپتار قىلاتتى. ھۆل خورما بولمىسا قۇرۇق خورما، ئۇمۇ بولمىسا بىر نەچچە يۇتۇم سۇ ئىچەتتى.[2356 ـ ھەدىس]

ھۆل خورمىنىڭ تەبىئىتى سۇنىڭ تەبىئىتىگە ئوخشاش بولۇپ، ھۆل ئىسسىق، سوغۇق ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ ۋە ئۇنىڭغا مۇۋاپىق كېلىدۇ. باھنى كۈچلەندۈرىدۇ، بەدەننى ياشارتىدۇ، سوغۇق مىزاجلارغا مۇۋاپىق كېلىدۇ. ئۇنىڭ ئوزۇقلۇق قىممىتى ناھايىتى يۇقىرى.

ئۇ مەدىنە ۋە خورما شۇ رايوننىڭ يەرلىك مېۋىسى بولغان باشقا رايون ئاھالىلىرىگە ئەڭ مۇۋاپىق كېلىدىغان مېۋەدۇر. خورما يەپ ئادەتلەنمىگەن ئادەملەر بەدىنىدە خورما تېزلا چىرىيدۇ ۋە ياخشى بولمىغان قان پەيدا قىلىدۇ. كۆپ يەۋالسا باش ئاغرىقى ۋە سەۋدا پەيدا قىلىدۇ ۋە چىشقا ئەزىيەت بېرىدۇ. ئۇنى ھەسەلگە ئاچچىقسۇ قويۇپ ئارىلاشتۇرۇپ ئىچىش ئارقىلىق ئوڭشايمىز.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ روزا تۇتقاندا ھۆل خورما ياكى خورما ۋە ياكى سۇ بىلەن ئىپتار قىلىشىدا ناھايىتى جايىدا بىر تەدبىر بەلگىلەش بار. چۈنكى روزا تۇتقاندا ئاشقازاندا يېمەكلىك قالمايدۇ، جىگەر ئاشقازاندىن سۈمۈرۈپ ھەر قايسى ئەزالارغا ۋە قۇۋۋەتكە ئەۋەتكىدەك نەرسە تاپالمايدۇ. تاتلىق نەرسە جىگەرگە ئەڭ تېز بارىدۇ ۋە ئۇنى ناھايىتى ياخشى كۆرىدۇ. بولۇپمۇ ھۆل خورما بولسا، ئۇنى ناھايىتى تېز قوبۇل قىلىدۇ. ئۇنىڭدىن (ھۆل خورمىدىن) جىگەر ۋە قۇۋۋەت مەنپەئەتلىنىدۇ. ئەگەر ھۆل خورما بولمىسا قۇرۇق خورما

بولىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭدىمۇ تاتلىقلىق ۋە ئوزۇقلۇق بار. ئەگەر ئۇمۇ بولمىسا بىر نەچچە - يۇتۇم سۇ ئاشقازاننىڭ يالدىرلىشىنى ۋە روزىنىڭ هارارىتىنى ئۆچۈرۈپ، تاماق قوبۇل قىلىشقا تەييار قىلىدۇ.

## 2 - گۈلى رەيھان (رَيْحَانٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئەگەر ئۇ مېيىت مۇقەررەبلەردىن (يەنى تائەت - ئىبادەت، ۋە ياخشى ئىشلارنى ئەڭ ئالدىدا قىلغۇچىلاردىن) بولىدىغان بولسا، ئۇنىڭ مۇكاپاتى راھەت - پاراغەت، گۈلى رەيھان (ياخشى رىزق) ۋە نازۇ - نېمەتلىك جەننەت بولىدۇ﴾ [سۈرە «ۋاقىئە» **88** - ئايەت] ۋە مۇنداق دېدى: ﴿سامىنى بار دانلىق زىرائەتلەر، گۈلى رەيھان (خۇشبۇي ئۈسۈملۈكلەر) بار﴾ [سۈرە «ئەررەھمان» **12** - ئايەت]

«سەھىھ مۇسلىم» دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەمگە گۈلى رەيھان تەقدىم قىلىنسا ئۇنى قايتۇرمىسۇن، ئۇ كۆتۈرۈشكە يەڭگىل، پۇرىقى خۇشبۇي». [**5844** - هەدىس]

«ئىبنى ماجە» دە ئۇسامە ئىبنى زەيد ئىبنى هارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: جەننەتكە كىرىشكە يەڭ تۇرۇپ تەييار بولغانلار بارمۇ؟ جەننەتتە هېچقانداق خەتەر يوق! كەئبەنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن قەسەمكى، جەننەت ئۇ چاقناپ تۇرغان نۇردۇر، تەۋرىنىپ تۇرغان رەيھانگۈلدۇر، كۆركەم قەسىردۇر، ئېقىپ تۇرغان ئۆستەڭدۇر، پىشىپ كەتكەن خورمىدۇر، چىرايلىق، گۈزەل ئايالدۇر، ئېسىل تاۋار - دۇردۇنىلاردۇر، خاتىرجەملىك قورۇدا مەڭگۈلۈك تۇرۇشتۇر، چەكسىز نېمەتلەر ئىچىدە خوشال - خوراملىق بىلەن نۇرلۇق ئېگىز جايدا ياشاشتۇر... ساھابىلەر: مانا بىز يا رەسۇلۇللاھ! يەڭ تۇرۇپ تەييارمىز دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاللاھ خالىسا دەڭلار دېگەن، ئۇلار: ئاللاھ خالىسا دېيىشكەن. [**4332** - هەدىس]

رەيھان - ھەرقانداق خۇشپۇراق ئۆسۈملۈككە قارىتىلغان. ھەر بىر يۇرتنىڭ رەيھانگۈلى ئوخشاشمايدۇ. ماراكەشلىكلەر دائىم يېشىل تۇرىدىغان، ئاق گۈللۈك خۇشبۇي نوتا ئۈسۈملۈكنى رەيھان دەيدۇ.

ئەرەبچىدە ئۇنى ‹ئاس› دەيدۇ. ئىراق، شام خەلقى رەيھانگۈلنى رەيھانگۈل دەيدۇ.

رەيھانگۈلنىڭ مىزاجى ئىسسىق، ئۇنىڭغا سۇ پۈركۈپ، مۇزلاتقاندىن كېيىن، ھۆل قىلىپ پۇراش ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭدا تۆت خىل مەنپەئەت بار بولۇپ، ئۆيقىنى كەلتۈرىدۇ. ئۇنىڭ ئۆرىقى سەپرادىن بولغان يۆتەلنى ۋە قورساق ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. يۈرەكنى كۈچلەندۈرىدۇ. سەۋدا كېسەللىكلىرىگە شىپا.

## 3 ـ ئانار (رُمَّانٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿ئۇ يەردە مېۋىلەر، خورما ۋە ئانارلار بار﴾ [سۈرە ‹ئەررەھمان› 68 ـ ئايەت]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن ئىككى خىل رىۋايەت بار: بىرى ـ ئۆزىگە (ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا)، يەنە بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نىسبەت بېرىلگەن: ‹دۇنيادىكى ھەرقانداق ئانار جەننەتتىكى ئانارىدىن چاڭلاشقان›. بۇنى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دېگەن بولۇشى مۇمكىن.

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: ئانار يېسەڭلار ئانارنى ئىچ پوستى بىلەن يەڭلار، ئۇ ئاشقازاننى تازلايدۇ.

تاتلىق ئانار ھۆل ئىسسىق، ئاشقازانغا مۇۋاپىق، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭدا يىنىك تېپتىكى قەۋزىيەت بار.

ئانار ـ گال، كۆكرەك ۋە ئۆپكىگە مەنپەئەتلىك، يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. ئانار سۈيى قورساقنى بوشىتىدۇ. بەدەنگە يەڭگىل، ئېسىل يېمەكلىك بولىدۇ. ئۇنىڭ نازۇكلىقى ۋە يۇمرانلىقىدىن بەدەنگە تارىلىشى تېزدۇر. ئاشقازاندا ئازغىنە ھارارەت ۋە يەل پەيدا قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ باھقا ياردەم بېرىدۇ. تەپ بولغان كىشىلەرگە مۇۋاپىق كەلمەيدۇ. ئۇنىڭدا ئاجايىپ خۇسۇسىيەت بولۇپ، نان بىلەن يېسە ئاشقازاننىڭ بۇزۇلۇشىنى چەكلەيدۇ.

ئاچچىق ئانار قۇرۇق سوغۇق، ئازغىنە قەۋزىيەت بار. ياللۇغلانغان

ئاشقازانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. باشقا ئانارلارغا قارىغاندا ئاچچىق ئانار سۈيىدۈكنى ياخشى راۋانلاشتۇرىدۇ. سەپرانى، يۆتەلنى توختىتىدۇ. سەپرادىن بولغان يۈرەك سىلىشقا، يۈرەك ۋە ئاشقازان ئېغىزىدىكى ئاغرىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. قەي قىلىشنى چەكلەيدۇ. ئارتۇق نەرسىلەرنى يۇمشىتىدۇ. جىگەرنىڭ ھارارىتىنى ئۆچۈرۈپ، بارلىق ئەزالارنى كۈچلەندۈرىدۇ. ئاشقازاندىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى يوقىتىپ سەپرا ۋە قاننىڭ ئاچچىقىنى ئۆچۈرىدۇ.

ئاچچىق ئانارنىڭ دانىسى بىلەن ئىچى، پوستى قوشۇلۇپ، سىقىلىپ سۈيىگە ئازراق ھەسەل ئارىلاشتۇرۇپ، مەلھەم شەكلىگە ئەكېلىپ، كۆزگە سۈرمە تارتسا كۆزنىڭ سېرىقىنى يوقىتىدۇ ۋە ئۇنى يامان خارەكتېرلىك ھۆللۈكتىن پاكىزلەيدۇ. ئۇ مەلھەمنى چىش مىلىكىگە سۈرۈلسە قۇرۇت يەپ كەتكەنگە پايدا قىلىدۇ. ئەگەر ئاچچىق ئانار سۈيىنى ئىچىپ بەرسە قورساقنى راۋان قىلىدۇ. چىرىپ كەتكەن ئاچچىق ھۆللۈكنى ھەيدەيدۇ. ھەمدە بىر كۈن تۇرۇپ بىر كۈن تۇتىدىغان تەپ كېسىلىگىمۇ شىپا بولىدۇ.

چۈچمەل ئانار بولسا ئاچچىق ئانار ۋە تاتلىق ئانار ئارىلىقىدا، مەيلى مىزاج جەھەتتىن، مەيلى خۇسۇسىيەت جەھەتتىن ئوتتۇرىدا تۇرىدۇ. ئاچچىق تەرەپكە ئازراق مايىل.

ئانار دانىسىنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ سەينەك ياكى يامان خارەكتېرلىك جاراھەتكە سۈرسە قومۇرۇپ تاشلايدۇ. ھەتتا بەزىلەر شۇنداق دەيدۇ: ئانار دانىسىدىن يىلدا ئۈچ تال يۇتۇۋالسا يىل بويى كۆز ئاغرىقى تارتمايدۇ.

**11 ـ "ز"**

**1** ـ ماي (ھايۋانات، ئۇسۇملۇك، مەدەنلەردىن چىققان ھەر تۈرلۈك مايلارنىڭ ھەممىسى ئەرەبچە ‹زىت› دېيىلىدۇ. بۇ يەردىكى ماي زەيتۇن مېيى بولۇپ، باشقا مايلار بولسا نېمىنىڭ مېيى ئىكەنلىكى تىلغا ئېلىنىدۇ ـ ت) (زَيتٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿چىراق مۇبارەك زەيتۇن دەرىخىنىڭ (يېغى) بىلەن يورۇتۇلغان، ئۇ (يەنى زەيتۇن دەرىخى) شەرق

تەرەپتىمۇ ئەمەس، غەرب تەرەپتىمۇ ئەمەس (سەھرادا ـ ئوچۇقچىلىقتا بولۇپ، كۈن بويى ئۇنىڭغا كۈن نۇرى چۈشۈپ تۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ مېۋىسى پىشىپ يېتىلگەن بولىدۇ)، يېغى (ئەڭ سۈزۈك بولىدۇ، سۈزۈكلىكىدىن) ئوت تەگمىسىمۇ يورۇپ كېتەيلا دەپ قالىدۇ﴾. [سۈرە ‹نۇر› 35 ـ ئايەت]

‹تىرمىزى› ۋە ‹ئىبنى ماجە› لار ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ماي يەڭلار ۋە ئۇنىڭ بىلەن مايلىنىڭلار، چۈنكى ئۇ مۇبارەك دەرەختىندۇر».

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ماينى قوشۇمچە يېمەكلىك قىلىڭلار ۋە ئۇنىڭ بىلەن مايلىنىڭلار، چۈنكى ئۇ مۇبارەك دەرەختىندۇر». [ئىبنى ماجە 3319 ـ ھەدىس]

ماي بىرىنچى دەرىجىلىك ھۆل ئىسسىق، ئۇنى قۇرغاق دېگەنلەر خاتالاشقانلاردۇر. ماي سىقىپ چىقىرىلغان زەيتۇنغا قاراپ پەرقلىنىدۇ. پىشقان زەيتۇننىڭ مېيى ئەڭ ياخشى ۋە مۆتىدىل، توك زەيتۇننىڭ مېيىدا قۇرغاقلىق ۋە سوغۇقلۇق بار. قىزىل زەيتۇن مېيى پىششىق بىلەن توك ئارىسىدىكى مىزاجدا، قارا زەيتۇن قىزىتىلىپ ھۆللەنسە مۆتىدىل. ئۇ زەھەرنى قايتۇرىدۇ، قورساقنى بوشىتىدۇ، مەددە قۇرۇتنى چىقىرىدۇ، كونا ماي ئىسىش ۋە قىزىتىش جەھەتتە يامانراق، سۇ بىلەن چىقىرىلغان ماينىڭ ھارارىتى ئازراق ۋە مەنپەئەتى ياخشىراقتۇر... بارلىق زەيتۇن مېيى تېرىنى يۇمشىتىپ، قېرىلىقنى كېچىكتۈرىدۇ.

تۇزلۇق زەيتۇن سۈيى ئوت كۆيۈكىنىڭ يىرىڭداپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. چىش مىلىكىنى چىڭىتىدۇ، ئۇنىڭ ياپرىغى قىزىللىقتا، قىچىشقاقتا، مەينەت جاراھەتكە ۋە يەلتاشمىغا پايدا قىلىدۇ ۋە تەرنى چەكلەيدۇ. ئۇنىڭ پايدىلىرى بۇنىڭدىنمۇ كۆپتۇر.

## 2 ـ سارماي (زُبْدٌ)

‹ئەبۇ داۋۇد› تا بۇسرى سۇلەمىنىڭ ئىككى ئوغلىنىڭ ھەدىسىدە

ئۇلار مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ ئۆيگە كىرگەندە ئالدىغا سارماي ۋە خورما قويدۇق، ئۇ سارماي ۋە خورمىنى ياخشى كۆرەتتى. [3837 ـ ھەدىس]

سارماي ھۆل ئىسسىق، ئۇنىڭ مەنپەئەتلىرى ناھايىتى كۆپ. مەسىلەن: پىشۇرۇش ۋە تارقىتىش دېگەندەك. ئۇ ئىككى قوۇلاق يېنىدىكى ۋە دۈشسۈن بىلەن بۆرەك ئارىسىدىكى، سۈيدۈك يولىدىكى ئىششىقلارنى قايتۇرىدۇ. ئۇنى يالغۇز ئىشلەتسىلا ئېغىز ئىششىقلىرى، ئاياللار ۋە باللار بەدىنىدىكى ئىششىقلارنى يوقىتىدۇ. ئۇنى يالاپ بەرسە ئۆپكىدىن چىققان قاننى توختىتىدۇ ۋە ئۆپكىدىكى ۋاقىتلىق ئىششىقلارنى قايتۇرىدۇ.

ئۇ تەبىئەتنى، نېرۋىنى، سەۋدا ۋە بەلغەمدىن بولغان يامان سۈپەتلىك ئىششىقلارنى يۇمشىتىدۇ. باللارنىڭ چىش چىقىدىغان يېرىگە سۈرۈپ بېرىلسە چىشىنىڭ ئۆسىشىگە ۋە پاقىرىشىغا ياردەم بېرىدۇ. ئۇ سوغۇق ۋە قۇرغاقتىن بولغان يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. ئۇ كالا تەمرەتكىسى ۋە بەدەندىكى يىرىكلىكلەرنى يوقىتىدۇ. بىراق ئۇ ھەسەل ۋە خورمىغا ئوخشاش تاتلىق نەرسىلەرنىڭ تەمىنى كەتكۈزۋىتىدۇ. تائامنىڭ ئىشتىھاسىنى يوقىتىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ بىلەن خورمىنى بىرگە يېيىشى بىرى ئارقىلىق يەنە بىرىنى تەڭشەش ئۈچۈندۇر.

## 3 ـ قۇرۇق ئۈزۈم (كىشمىش) (زَبِيْبٌ)

قۇرۇق ئۈزۈم ھەققىدە توغرا بولمىغان ئىككى «ھەدىس» بار. بىرى «قۇرۇق ئۈزۈم نېمىدېگەن ياخشى تاماق ـ ھە؟ ئۇ ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىپ، بەلغەمنى بوشىتىدۇ». يەنە بىرى «قۇرۇق ئۈزۈم نېمە دېگەن ياخشى تاماق ـ ھە؟ ئۇ چارچاشنى تۈگىتىپ، نېرۋىنى چىڭىتىپ، غەزەپنى ئۆچۈرىدۇ. ئادەم رەڭگىنى ساپلاشتۇرۇپ، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ».

بۇ ئىككىلا سۆزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نىسبەت بېرىش توغرا ئەمەس.

ئەڭ ياخشى قۇرۇق ئۈزۈم ـ ھەجمى چوڭ، گۆشلۈك، پوستى

نىپىز، ئۆرۈغى كىچىك ھەم ئىلۇتىلگىنىدۇر.

قۇرۇق ئۈزۈم ئۆزى بىرىنچى دەرىجىلىك ھۆل ئىسسىق، ئەمما ئۆرۈغى قۇرۇق سوغۇقدۇر. ئۇ ئۈزۈمگە قارىلىدۇ، تاتلىق ئۈزۈمنىڭ ئۆرۈغى ئىسسىق، ئاچچىق ئۈزۈمنىڭ قەۋزىيەتلىك سوغۇق، ئاق ئۈزۈمنىڭ تېخىمۇ قەۋزىيەتلىك. قۇرۇق ئۈزۈم گۆشى نەپەس يوللىرىغا پايدىلىق، يۆتەلگە ۋە دۈۋسۇن، بۆرەك ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈپ، قورساقنى يۇمشىتىدۇ.

ئۈزۈمنىڭ ئۆزىگە قارىغاندا كىشمىشتە ئوزۇقلۇق كۆپ. ئوزۇقلۇغى قۇرۇق ئەنجۈردىن ئازراق. ئۇنىڭدا ھەزىم قىلغۇچى ۋە پىشۇرغۇچى قۇۋۋەت بار. ئۇ مۆتىدىللىك بىلەن قەۋزىيەتچى ۋە راۋانلاشتۇرغۇچىدۇر. يىغىپ ئېيتقاندا ئۇ ئاشقازان، جىگەر ۋە تالنى كۈچلەندۈرىدۇ. گال، كۆكرەك، ئۆپكە، دۈۋسۇن ۋە بۆرەك ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۇنى ئۆرىغى يوق يېيىش ئەڭ مۆتىدىلدۇر. ئۇ ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ. خورمىدەك توساق پەيدا قىلمايدۇ. ئەگەر ئۇنى ئۆرىغى بىلەن يېيىلسە ئاشقازان، جىگەر ۋە تالغا پايدا قىلىدۇ. بوشاپ قالغان تىرناققا قۇرۇق ئۈزۈم گۆشىنى چاپلىسا تىرناق تېز چىقىدۇ. ھۆل ۋە بەلغەم مىزاج كىشلەرگە ئۆرۈقسىز، تاتلىق كىشمىش مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇ يەنە جىگەرنى ياشارتىپ، ئۇنىڭغا ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى بىلەن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەستە تۇتۇش قابىلىيەتكە مەنپەئەتى بار. ئىمام زوھرى شۇنداق دېگەن: ‹ھەدىس يادلاشنى ياخشى كۆرگەن كىشلەر قۇرۇق ئۈزۈم (كىشمىش) يېسۇن!

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شۇنداق دېگەن: ‹قۇرۇق ئۈزۈمنىڭ ئۆرۈقى كېسەللىك، گۆشى شىپا›.

## 4 ـ زەنجىۋىل (زَنْجَبِيْلٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار يەنە جەننەتتە زەنجىۋىل ئارىلاشتۇرۇلغان جام بىلەن (يەنى جامدىكى مەي بىلەن سۇغىرىلىدۇ﴾. [سۈرە ‹ئىنسان› 17 ـ ئايەت]

ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: رۇمنىڭ

پادىشاھى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر كۈپ زەنجىۋىل ھەدىيە قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر بىر ئادەمگە بىر ئۆلۈش بەردى، ماڭىمۇ بىر ئۆلۈش بەردى.

زەنجىۋىل ئىككىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىلىك ھۆل. ئۇ قىزىتقۇچى، تاماقنىڭ ھەزىمگە ياردەم بېرىدۇ، قورساقنى مۆتىدىل يۇمشىتىدۇ، سوغۇق ۋە ھۆللۈكتىن پەيدا بولغان جىگەر توسۇلۇشىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ھۆللۈكتىن پەيدا بولغان كۆز قاراڭغۇلىشىشىغا يېسىمۇ، سۈرمە قىلىپ سۈرسىمۇ پايدا قىلىدۇ. ئۇ ئۈچەي ۋە ئاشقازاندا پەيدا بولغان قاتتىق يەلنى ھەيدەيدۇ، جىماغا ياردەم بەرگۈچىدۇر.

خۇلاسىلىغاندا زەنجىۋىل سوغۇق مىزاجدىن بولغان ئاشقازان ۋە جىگەرگە مۇۋاپىق كېلىدۇ. ئۇنى شېكەر بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىسسىق سۇ بىلەن ئىچسە ئارتۇقچە شىلىمشىمان شۆلگەيىنى ياخشى بىر تەرەپ قىلىدۇ. ئۇ بەلغەمنى بوشۇتۇپ ئىرىتىدىغان مەئجۇنلار قاتارىغا كىرىدۇ.

چۈچىمەل زەنجىۋىل قۇرۇق ئىسسىق، جىمانى قوزغايدۇ، مەنىينى زىيادە قىلىدۇ، ئاشقازان ۋە جىگەرنى قىزىتىدۇ، تاماق سىڭدۈرۈشكە ياردەم بېرىدۇ. بەدەننى قاپلاپ كەتكەن بەلغەمنى قۇرىتىدۇ. ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتىنى ئاشۇرىدۇ. جىگەر ۋە ئاشقازاننىڭ سوغۇققا مۇۋاپىق كېلىدۇ. مېۋە - چېۋە يېگەن سەۋەبتىن پەيدا بولىدىغان ھۆللۈكنى يوقىتىدۇ. ئېغىزنى خۇشپۇراق قىلىدۇ. سوغۇق، قاتتىق يېمەكلىكلەرنىڭ زەرىرىنى يوقىتىدۇ.

### 12 ــ "س"

**1 ـ سەنا (سَنَا)**

سەنانىڭ بايانى يۇقىرىدا ئۆتتى.

**2 ـ بېھى (سَفَرجَلٌ)**

‹ئىبنى ماجە› دە تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كىرسەم قولىدا بىر دانە بېھى بار ئىكەن. ئۇ ماڭا: ئى تەلھە بۇنى ئاله! ئۇ يۈرەكنى

راھەتلەندۈرىدۇ، دېدى. [3369 ـ ھەدىس]

‹نەسەئى› نىڭ رىۋايىتىدە ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كىرسەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى بىلەن ئولتۇرغان ئىكەن، قولىدا بىر دانە بېھى بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇشىمغا ئۇ ماڭا قولىدىكى بېھىنى سۇندى ۋە: «ئى ئەبۇ زەر بۇنى ئال! بۇ يۈرەكنى راھەتلەندۈرىدۇ، كۆڭۈلنى خوشال قىلىپ، ئىچى سىقىلىشنى يوقىتىدۇ» دېدى. (بۇ ھەدىس زەئىفتۇر)

بېھى ھەققىدە باشقا ھەدىسلەرمۇ بار، بىراق بۇلار سەھىھ ئەمەستۇر.

بېھى قۇرۇق سوغۇق، تەمىنىڭ ئوخشاشماسلىقىغا قاراپ مىزاجىمۇ ئوخشاشمايدۇ. بارلىق بېھى تۈرلىرى قەۋزىيەتچى، سوغۇق بولىدۇ. ئاشقازانغا ياخشى بولىدۇ. تاتلىق بېھى قۇرغاق ۋە سوغۇقلۇق جەھەتتە بىراز يەڭگىل بولىدۇ. مۆتىدىللىككە مايىلراق. ئاچچىق بېھى قەۋزىيەتچى، قۇرغاق ۋە سوغۇقلۇق جەھەتتە ئېغىرراق. ئۇسسۇزلۇقنى، قەي قىلىشنى باسىدۇ. سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرۇپ، تەبىئەتنى چىڭىتىدۇ. ئۇ جاراھەتنى، قان توختىماسلىق، ئىچى سۈرۈش ۋە كۆڭلى ئېلىشىشقا مەنپەئەت قىلىدۇ. تائامدىن كېيىن ئىستېمال قىلىنسا ھورنىڭ يۇقىرىغا ئۆرلىشىنى چەكلەيدۇ. ئۇنىڭ شاخ قوۋزاقلىرى ۋە يۇيۇلغان ياپراقلىرى تۇتيا رولىنى ئوينايدۇ.

بېھى تاماقتىن ئىلگىرى يېيىلسە ئىشتىھانى تۇتۇۋالىدۇ. تاماقتىن كېيىن بولسا تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ. ئېغىر نەرسىلەرنىڭ راۋانلىشىنى تېزلىتىدۇ. بېھىنى كۆپ ئىستېمال قىلىش مېڭىگە زىيانلىق، ئۈچەي توسۇلۇپ قىلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئاشقازاندا پەيدا بولغان سەپرانىڭ ئاچچىقىنى يوقىتىدۇ.

بېھىنى ئوتقا قاقلاپ پىشۇرۇلسا يېرىكلىكى ئازراق بولىدۇ. بېھىنىڭ ئوتتۇرىنى كاۋاك قىلىپ، ئۇنىڭغا ھەسەل قوشۇپ، سىرتىنى خېمىرغا ئوراپ، ئىسسىق كۈلدە كۆمۈپ، ئىستېمال قىلسا ناھايىتى ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئەڭ ياخشى پىشۇرۇلغان بېھى مەيلى سۇدا، مەيلى ئوتتا بولسۇن، ئۆتتۆرىغا ھەسەل سالغىنىدۇر. بېھى ئۈرىقى گالدىكى يېرىكلىككە، نەپەسلىنىش سىستېمىسىغا ۋە باشقا كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بېھى مېيى تەرلەشنى چەكلەيدۇ، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ. بېھى مۇراببىاسى ئاشقازان ۋە جىگەرنى كۈچلەندۈرىدۇ، يۈرەكنى راھەتلەندۈرۈپ، كۆڭۈلگە خوشلۇق ئېلىپ كېلىدۇ.

3 ـ مىسۋاك (سِوَاكٌ)

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈممىتىمگە ئېغىرچىلىق سېلىپ قويۇشۇمنى دېمىسەم، ئۇلارنى ھەر نامازدىن كېيىن مىسۋاك قىلىشقا بۇيرۇيتتىم». [بۇخارى 887 ـ، مۇسلىم 588 ـ ھەدىسلەر]

يەنە شۇ ئىككى كىتابتا دېيىلىشىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى ئورنىدىن تۇرغاندا مىسۋاك قىلاتتى. [بۇخارى 245 ـ، مۇسلىم 593 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «مىسۋاك ئېغىزنى پاكىزلىغۇچى، رەھمان تائالانى رازى قىلغۇچى» دېگەن. [137/4 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيگە كىرگەندە مىسۋاك قىلاتتى دېيىلگەن. [253 ـ ھەدىس]

سەھىھ ھەدىسلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جان ئۈزۈش ئالدىدا مىسۋاك قىلغانلىقى مەلۇم. [بۇخارى 890 ـ ھەدىس] يەنە ئۇنىڭ: ‹سىلەرگە مىسۋاك توغرۇلۇق كۆپ توختالدىم› دېگىنى مەلۇم. [بۇخارى 888 ـ ھەدىس]

مىسۋاكنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئەراك ياغىچىدۇر. نامەلۇم دەرەختىن ياكى كۆرگەنلا دەرەخلەردىن مىسۋاك تۇتماسلىق لازىم. ئۇ دەرەخلەردە زەھەر بولۇشى ئېھتىمال.

مىسۋاك ئىشلىتىش نورمال بولغىنى ياخشى. چەكتىن ئېشىپ كەتسە چىش بوشاپ قېلىشى مۇمكىن. ئۇ چىشلار ئاشقازان ۋە ھەرخىل كىرلاردىن ئۆرلىگەن ھورلارنى قوبۇل قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە

بولـۇپ، مىســۋاك نورمــال ئىشلىتىلســە چــىش پــارقىرايدۇ، تىــل راۋانلىشىدۇ، چىشنى قۇرۇت يېيىشتىن چەكلەيدۇ، ئېغىـزنى خۇشـبۇي قىلىدۇ، نېرۋىنى تازىلايدۇ، تاماقنا ئىشتىھالىق قىلىدۇ.

قىــزىل گــۈلنىڭ ســۈيى بىلــەن ھۆللەنگــەن مىســۋاك ناھــايىتى ياخشىدۇر.

ياڭاق دەرىجىنىنىڭ يىلتىزى ياخشى مىسۋاك بولىدۇ. ئۇ ناھايىتى مەنپەئەتلىك.

‹تەيسىر› نىـڭ ئاپتورى مۇنـداق دېگـەن: ھـەر ھەپتىنىڭ پەيشـەنبە كۈنـى ياڭـاق يىلتــزىدىن ياسـالغان مىسـۋاك بىلـەن مىسـۋاك قىلسـا مېڭىنى تازىلاپ، ھېسسى ئەزالارنى پاكلاپ، زېھنىنى ئۆتكۈر قىلىدۇ.

مىسۋاكنىڭ پايدىلىرى ناھايىتى كۆپ:

1 ـ ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ.

2 ـ چىش مىلىكىنى چىڭىتىدۇ.

3 ـ بەلغەمنى كېسىدۇ.

4 ـ كۆزنى روشەن قىلىدۇ.

5 ـ ئاشقازاننى ساغلام قىلىدۇ.

6 ـ تاماقنىڭ ھەزىم بولۇشىغا ياردەم بېرىدۇ.

7 ـ سۆزلەش راۋانلىشىدۇ.

8 ـ قۇرئان تىلاۋىتى، زىكرى ۋە نامازلاردا روھلۇق بولىدۇ.

9 ـ ئۇيقۇنى قوغلايدۇ.

10 ـ ئاللاھنى رازى قىلىدۇ.

11 ـ پەرىشتىلەرنى ھەيران قالدۇرىدۇ.

12 ـ ساۋاب كۆپىيىدۇ.

ھـەرقانداق ۋاقىتتـا مىسـۋاك قىلىــش مۇسـتەھەب بولـۇپ، نامـاز ۋاقتىدا، ئۇيقىدىـن ئويغانغانـدا، ئېغىـز پۇراپ قالغانـدا مىسۋاك قىلىش تـەكىتلىنىدۇ. روزا تۇتقـان ۋە تۇتمىغـان ھـەرقانداق ئـادەمنىڭ مىسـۋاك

قىلىش مۇستەھەب! چۈنكى مسۋاك ھەقىقەتكى ھەدىسلەر بۇنىڭغا ئۈندەيدۇ. روزىدار بۇنىڭغا ئېھتىياجلىق. يەنە بىر تەرەپتىن بۇ ئاللاھنى رازى قىلىدىغان ئىش، ئاللاھنىڭ رازىلىقى روزا تۇتقاندا تۇتمىغاندىن بەكرەك مۇھىم، چۈنكى مسۋاك ئېغىزنى پاكلايدۇ، پاكلىق روزىدارنىڭ ئەڭ ياخشى ئەمەللىرىدىندۇر.

ئامىر ئىبنى رەبىئە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساناقسىز مسۋاك قىلغانلىقىنى كۆردۈم، ئۇ روزىدار چاغدىمۇ مسۋاك قىلاتتى. [ئەبۇ داۋۇد 2364 ـ ھەدىس]

ئىمام بۇخارى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ: ‹پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۈندۈزنىڭ بېشىدا ۋە ئاخىرىدا مسۋاك قىلاتتى› دېگەن سۆزىنى ئۆز كىتابىدا نەقىل قىلغان.

ئۆلىمالار بىردەك ھالدا روزىدار مەيلى پەرز روزا تۇتسۇن، مەيلى نەپلە روزا تۇتسۇن، ئېغىز چايقىسا بولىدۇ. ئېغىز چايقاش مسۋاك قىلىشتىن روزىغا تەسىر كۆرسەتكۈچىراقتۇر، سېسىق پۇراق بىلەن ئاللاھقا يېقىنلىق ئىزدەش مەقسەت ئەمەس، ئۇنداق قىلىش ئىبادەت تۇرلىرىدىنمۇ ئەمەس. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ‹روزىدارنىڭ ئېغىزىدىكى پۇراق قىيامەت كۈنى ئاللاھقا ئىپارنىڭ پۇرىقىدەك بولىدۇ› دېگىنى سېسىق پۇراقتا ئەمەس روزا تۇتۇشقا ئىلھاملاندۇرۇپ دېيىلگەن گەپ. تۇتمىغانلارغا قارىغاندا روزا تۇتقانلار مسۋاكقا بەكرەك ئېھتىياجلىق.

يەنە بىر تەرەپتىن روزىدارنىڭ ئېغىزىنى ئاللاھ خۇشبۇي ساناشتىن ئاللاھنىڭ رىزالىقى چوڭراقتۇر.

ۋە يەنە ئاللاھنىڭ مسۋاكقا بولغان مۇھەببىتى روزىدارنىڭ سېسىق پۇرىقىغا قارىغاندا چوڭراقتۇر.

ۋە يەنە مسۋاك قىيامەت كۈنى ئاللاھنىڭ ئالدىدا سېسىق پۇراقنىڭ ئىپار پۇرىقىغا ئايلىنىشىنى چەكلەپ قويمايدۇ، بەلكى روزىدارنىڭ ئېغىزى ـ گەرچە ئېغىزىنى دۇنيادا مسۋاك قىلىپ پاكىزلىۋالسىمۇ ـ قىيامەت كۈنى ئىپار پۇرايدۇ. خۇددى قىيامەت كۈنى جاراھەتلەنگۈچىنىڭ قېنى قان رەڭگى، پۇرىقى ئىپار پۇرىغاندەك...

ئەمەلىيەتتە جاراھەتلەنگۈچىنىڭ قېنى دۇنيادا يۇيۇلۇپ، تازلانغان بولىدۇ.

ۋە يەنە ئېغىز پۇرىقى مىسۋاك بىلەن پۈتۈنلەي تۈگەپ كەتمەيدۇ، چۈنكى ئاشقازاندا تاماق بولماسلىقتەك سەۋەب مەۋجۇتتۇر. پەقەت ئۇنىڭ تەسىرى يوقىلىدۇ. ئۇ بولسىمۇ چىش ۋە چىش مىلىكىگە چاپلىشىپ ياكى قېلىپ قالغان نەرسىلەردۇر.

يەنە بىر تەرەپتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈممەتلىرىگە روزا تۇتۇشىدىكى مۇستەھەب ۋە مەكروھلارنى ئۆگەتتى. مىسۋاك قىلىشنى مەكرۇھ ئىشلار قاتارىدا سانىمىدى، بەلكى ئۇلارنى مىسۋاك قىلىشقا ئەڭ كۈچلۈك شەكىل بىلەن ئىلھاملاندۇردى، ئۇ بولسىمۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزى روزا تۇتۇپ تۇرۇپ مىسۋاك قىلدى. ساناقسىز مىسۋاك قىلدى. ئۇ ئۈممەتنىڭ مىسۋاكنى دائىم قىلدىغانلىقنى ۋە ئۇلارنىڭ ئۆزىگە ئەگىشىدىغانلىقنى ئوبدان بىلەتتى. ئۇ مېھرىبان ۋە سۆيۈملۈك يول باشچى بىرەر قېتىم: ‹زاۋالدىن كېيىن مىسۋاك قىلماڭلار› دېمىدى. ئېھتىياج چۈشكەندە بايان قىلىشنى كېچىكتۈرۈشكە بولمايتتى.

## 4 ـ سېرىق ماي (سَمَنٌ)

سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كالا سۈتى ئىشلىتىڭلار، ئۇ شىپادۇر، ئۇنىڭ سېرىق مېيى دورا، گۆشى كېسەلدۇر. [ھاكىم **404/4** ـ ھەدىس]

‹ترمىزى› بۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلغۇچىلارنى بايان قىلىپ: بۇ سەنەدتىكى رىۋايەت سابىت بولمايدۇ (ئىشەنچىلىك ئەمەس) دېگەن.

سېرىق ماي بىرىنچى دەرىجىلىك ھۆل ئىسسىق، ئۇنىڭ يۇمشاق بەدەنلەردە پەيدا بولىدىغان ئىششىقلارنى ياندۇرىدىغان ۋە يۇمشىتىدىغان ئالاھىدىلىكى بار. ئۇ يۇمشىتىش ۋە پىشۇرۇش جەھەتتە قارىمايدىن ياخشى.

‹جالىنۇس› مۇنداق دېگەن: ئۇ قۇلاق ۋە بۇرۇننىڭ ئۇچىدا پەيدا بولىدىغان ئىششىقنى قايتۇرىدۇ، چىش ئۇرنىغا سۈرۈپ بېرىلسە چىش تېز چىقىدۇ.

ئەگەر ئۇنى ئاچچىق بادام ۋە ھەسەلگە ئارىلاشتۇرسا كۆكرەك، ئۆپكە ۋە شىلىمسىمان قاتتىق كەيمۇسلارنى تازلايدۇ. ئەمما بەلغەم مىزاج كىشىلەرنىڭ ئاشقازىنىغا زىيانلىق.

كالا ۋە ئۆچكىنىڭ سىرىق مىيى ھەسەل بىلەن ئىچىلسە يىلان - چايان ۋە باشقا ئۆلۈمگە ئاپىرىدىغان زەھەرلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: كىشىلەر سىرىق مايدىن ياخشىراق نەرسە بىلەن داۋالانمىدى.

### 5 - بېلىق (سَمَكٌ)

《ئىبنى ماجە》 دە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىزگە ئىككى خىل ئۆلۈك ۋە ئىككى خىل قان ھالال قىلىندى، ئۇلار: بېلىق، چېكەتكە، جىگەر ۋە تال». [3314 - ھەدىس]

بېلىقنىڭ تۈرلىرى كۆپ، ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى تەمى لەززەتلىك، پۇرىقى ياخشى، ھەجمى نورمال، تېرىسى يۇمشاق، گۆشى شۇلۇۋېلىنمىغان، شېخىللىق جايدىكى ئېقىپ تۇرغان تاتلىق سۇدا، مەينەت نەرسىلەرنى ئەمەس ئوت - چۆپ يەيدىغان بېلىقتۇر.

بېلىقنىڭ ئەڭ ياخشى جايى ئېقىپ تۇرىدىغان ئۆستەڭ بولۇپ، ئاستى تاشلىق ياكى قۇملۇق بولسا، سۈيى ئېقىپ تۇرىدىغان تاتلىق سۇ بولۇپ ئاستى لاي ياكى مەينەت بولمىسا، يەنە بىر تەرەپتىن سۇ دولقۇنلىنىپ تۇرىدىغان، شامال ئۆتۈشۈپ، كۈن نۇرى چۈشۈپ تۇرىدىغان سۇ بولسا... مانا بۇ بېلىقنىڭ ئەڭ ياخشى ياشاش ماكانىدۇر.

دېڭىز بېلىقى ماختاشقا لايىق ئېسىل بېلىقتۇر، يېڭىسى ھۆل سوغۇق، ھەزىم قىلىش قىيىن، كۆپلەپ بەلغەم پەيدا قىلىدۇ، لېكىن بۇخىل بېلىق ۋە بۇ بېلىقنىڭ خىلىدىكى بېلىقلار ياخشى خىلت پەيدا قىلىدۇ. ئۇ بەدەننى ياشارتىپ، مەنىنى كۆپەيتىدۇ، ئىسسىق مىزاجلارغا مۇۋاپىق كېلىدۇ.

تۇزلۇق بېلىق ئىچىدە يېڭى تۇزلانغىنى ياخشى، ئۇ قۇرۇق ئىسسىق، ۋاقىت ئۇزارغانسېرى ئۇنىڭ ئىسسىقلىقى ۋە قۇرغاقلىقى

ئېشىپ باردۇ. دېڭىز يىلان بېلىقىنىڭ شىلىمچانلىقى يۇقىرى، يەھۇدىيلار ئۇنى يېمەيدۇ. ئەگەر ئۇنى يېڭى چاغدا يېسە قورساقنى يۇمشىتىدۇ. تۇزلاپ كونىرىغاندا يېسە نەپەس يوللىرىنى پاكىزلاپ، ئاۋازنى ياخشىلايدۇ. ئۇنى سوقۇپ سىرتتىن سۈرۈپ بەرسە بەدەننىڭ چوڭقۇرىدىكى ئارتۇق ماددىلار ۋە مايلارنى ئۆزىنىڭ سۈمۈرۈش ئالاھىدىلىكىگە ئاساسەن، بەدەن سىرتىغا چىقىرىپ تاشلايدۇ.

دېڭىز يىلان بېلىقىنى تۇزلاپ، ئۇنىڭ تۇز سۈيىدە ئولتۇرسا ئۇچەي جاراھىتى بار ئادەمنىڭ (دەسلەپكى مەزگىلدە بولسا) بەدىنىگە مۇۋاپىق كېلىپ، ئۇنىڭ ناچار ماددىلىرىنى بەدەن سىرتىغا سۈمۈرىدۇ. ئۇكۇل قىلىپ ئۈرۈلسا ئولتۇرغۇچى نېرىپ ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

بېلىقنىڭ ئەڭ ياخشى يېرى قۇيرۇق تەرىپىگە يېقىن يېرىدۇر. بېلىقنىڭ يېڭى، سېمىز يېرى بەدەننى ياشارتىدۇ.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ يۈز كىشىلىك قوشۇن قىلىپ بىر يەرگە ئەۋەتتى، باشلىغىمىز ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىدى، بىز (قىزىل) دېڭىز ساھىلىغا كەلدۇق، قورسىقىمىز بەك ئېچىپ كېتىپ، دەرەخ ياپراقلىرىنىمۇ يەپ كەتتۇق. شۇ ئارىدا دېڭىز ياقىسىغا بىر دانە كىت چىقىپ قالدى (دېڭىز ئۇنى سىرتقا چىقىرىۋەتكەن ئىدى)، ئۇ ئەنبەر دېيىلىدىغان كىت ئىدى. بىز ئۇنى يېرىم ئاي يېدۇق ۋە مايلىرى بىلەن قوشۇپ قېزى ياسىۋالدۇق ھەتتا بەدەنلىرىمىز كۈچلەندى. ئەبۇ ئۇبەيدە ئۇنىڭ بىرتال قوۋۇرغىسىنى ئېلىۋالدى ۋە ئۇ كىتنى نورمال ھالەتكە ئەكىلىشكە بۇيرىدى، ئاندىن بىر ئادەمنى تۆگە ئۈستىگە ئولتۇرغۇزدى، ئۇ ئادەم تۆگە بىلەن كىتنىڭ ئاستىدىن ئۆتتى». [بۇخارى 4361 ـ، مۇسلىم 4975 ـ ھەدىس]

### 6 ـ قىزىلچا (سِلْقٌ)

‹تىرمىزى› ۋە ‹ئەبۇ داۋۇد› تا ئۇممۇ مۇنزىر رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب

رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۆيۈمگە كىرىپتۇ، ئۆيدە بىر نەچچە ساپ ئېسىقلىق خورما بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن يېيىشكە باشلىدى، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ يېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: «بولدى قىلىڭ ئى ئەلى! سىز كېسەلدىن يېڭىلا ساقايدىڭىز» دېدى، مەن ئۇلارغا قىزىلچا ۋە ئارپا سېلىپ تاماق ئېتىپ بەردىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: «بۇنىڭدىن سىز كۆپراق يەڭ! ئۇ سىزگە بەكرەك مۇۋاپىق كېلىدۇ» دېدى.

قىزىلچا بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، بەزىلەر ھۆل ئىسسىق دەيدۇ. بەزىلەر مۇرەككەپمۇ دەيدۇ. ئۇنىڭدا يۇمشاتقۇچى، ئېرىتكۈچى، ئاچقۇچى سوغۇقلۇق بار. قارىسىدا ئازراق قەۋزىيەت بار.

چاچ چۈشۈش كېسىلى، سەپكۈن، باشتىكى كېپەك، سۆگەل... قاتارلىقلارغا قىزىلچا سۈيى سۈرۈلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇ پىتنى ئۆلتۈرىدۇ. قىزىلچا بىلەن ھەسەلنى ئارىلاشتۇرۇپ كالا تەمرەتكىسىگە سۈرسە يوقىلىدۇ. جىگەر ۋە تالدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ.

قارا قىزىلچا قورساقنى قاتۇرۇپ قويىدۇ، بولۇپمۇ نۇقۇت بىلەن بىرگە بولسا. چۈنكى بۇ ئىككىسى ناچاردۇر. ئاق قىزىلچىنى نۇقۇت بىلەن يۇمشۇتۇپ سۈيىنى يۆتەلگە ئوكۇل قىلىنىدۇ. ئۇ يەنە دورا - دەرمانلار بىلەن بىرلىشىپ ئۈچەي توسۇلۇش كېسىلىگىمۇ شىپا بولىدۇ. ئۇنىڭ ئوزۇقلۇقى ئاز، كەيمۇسى ناچار، قاننى كۆيدۈرىدۇ، ئاچچىقسۇ ۋە قىچا ئۇنى ئوڭشايدۇ، ئۇنى كۆپ ئىستېمال قىلىش قەۋزىيەت ۋە يەل پەيدا قىلىدۇ.

**13 — "ش"**

**1** - سىيادان (شُوْ نِيْزٌ)

سىيادان ‹چ› ھەرپىدە ئۆتۈپ كەتتى.

**2** - (شُبرُمٌ)

**3** - ئارپا (شَعِيرٌ)

‹ئىبنى ماجە› دە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئائىلىسىدىكى بىراۋنىڭ مىجەزى بولمىسا ئارپىنى قايناتىپ بېرىشكە بۇيرىيتتى، ئارپا شورپىسىنى ئىچۈرۈپ مۇنداق دەيتتى: «بۇ شورپا غەمكىننىڭ يۈرىكىنى كۈچلەندۈرىدۇ، كېسەلنىڭ يۈرىكىدىن كېسەلنى ھەيدەيدۇ، خۇددى يۈزىڭلارنى يۇساڭلار سۇ كىرنى بىرگە چىقارغاندەك» [3461 ـ ھەدىس]

ئارپا شورپىسى ھەققىدە ئىلگىرى توختالغان ئىدۇق، ئۇ ئوزۇقلۇق جەھەتتە تالقاندىن ياخشى، ئۇ يۆتەل ۋە گالنىڭ يىرىكلىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆتكۈر بولغان ئارتۇق نەرسىلەرنى بەدەندىن چىقىرىپ تاشلايدۇ. سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. ئاشقازاندىكى نەرسىلەرنى ھەيدەيدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، ھارارەتنى پەسەيتىدۇ.

ئۇنىڭ سۈپىتى: ياخشى سوقۇلغان ئارپا ئۇندىن ئىلىپ ئۇنىڭغا ئېلىنغان ئارپىدەك بەش ھەسسە پاكىز سۇنى پاكىز قازانغا قويۇپ، نورمال ئوتتا ئۇچتىن ئىككى قىسىم قالغۇدەك قايناتىپ، ئېھتىياجغا قاراپ ئىستېمال قىلسا بولىدۇ.

## 4 ـ كاۋاب (شَوِيٌّ)

ئاللاھ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ زىياپىتى ھەققىدە مۇنداق دېدى: ﴿ئۇ ئۇزاققا قالماي بىر موزاينى كاۋاپ قىلىپ ئېلىپ كەلدى﴾ [سۈرە ‹ھۇد› 69 ـ ئايەت]

‹تىرمىزى› دا ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھەدىسىدە ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كاۋاب قىلىنغان بىقىن گۆشىنى قويغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن يەپ، تاھارەت يەڭگۈشلىمەيلا نامازغا تۇرغان. [1829 ـ ھەدىس]

‹تىرمىزى› دا يەنە ئابدۇللاھ ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەسجىدىدە كاۋاب يېدۇق».

يەنە ‹ئەبۇ داۋۇد› تا مۇغىرە ئىبنى شۆئبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە مېھمان بولدۇم، قوي بىقىنىنى كاۋاب قىلىشقا بۇيرىدى، كاۋاب كەلگەندىن كېيىن، پىچاقنى ئېلىپ ماڭىمۇ پارچىلاپ بەردى. ھەتتا

بىلال كېلىپ ئەزان ئېيتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا نېمە بوپتۇ؟... دېدى. (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ كۈنى روزا تۇتقان ئىدى). [194/4 ـ ھەدىس]

ئەڭ مەنپەئەتلىك كاۋاب ئوغلاق كاۋىپىدۇر، ئاندىن سېمىز يۇمشاق توپاق گۆشىدۇر، توپاق گۆشى قورۇقتا مايىل ھۆل ئىسسىق، سەۋدانى كۆپەيتىدۇ، ئۇ كۈچلۈكلەر، ساغلاملارنىڭ يېمەكلىكىدۇر. سۇدا پىشۇرغىنى ئاشقازانغا مەنپەئەتلىك ۋە يەڭگىل ھەمدە قورىغانغا قارىغاندا ھۆللىكى يۇقىرىراقىدۇر.

ئەڭ ناچار كاۋاب: كۈن نۇرىدا كاۋاب قىلىنغىنىدۇر، چوغ ئۈستىدە كاۋاب قىلغىنى ئوت ئۈستىدە كاۋاب قىلىنغىنىدىن ياخشىراقتۇر.

### 5 ـ ياغ (شَحْمٌ)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر يەھۇدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مېھمان قىلىپ، ئالدىغا ئارپا نېنى ۋە ئۆزگۈرۈپ كەتكەن ياغنى قويدى. [تىرمىزى 1215 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: خەيبەر كۈنى مەن بىر تۇلۇم ياغ ئۇچراتتىم ۋە ئۇنى ئېلىپ: ‹ئاللاھ بىلەن قەسەمكى ـ بۈگۈن بۇنىڭدىن ھېچكىمگە بەرمەيمەن› دېدىم، قارىسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۈلۈپ تۇرۇپتۇ، ئۇ ماڭا ھېچنېمە دېمىدى. [مۇسلىم 3153 ـ ھەدىس]

ئەڭ ياخشى ياغ تولغان ھايۋاننىڭ يېغىدۇر، ئۇ ھۆل ئىسسىق بولۇپ، ھۆللىكى سېرىق مايدىن سەل تۆۋەنرەك، شۇڭا سېرىق ماي بىلەن ياغنى ئېرىتسە ياغ ئىتتىكرەك (تېزلا) قېتىپ قالىدۇ.

ئۇ گالنىڭ يىرىكلىكىگە پايدا قىلىدۇ، ئۇ بوشاشتۇرىدۇ، چىرىتىدۇ، ئۇنى تۇزلۇق لىمون ۋە زەنجىۋىل بىلەن قايتۇرىمىز. ئۆچكە يېغىنىڭ قەۋزىيىتى يامانراق، تېكە يېغىنىڭ تارقىلىشى تېز، ئۇچەيدىكى جاراھەتكە مەنپەئەت قىلىدۇ، ساغلىق ئۆچكىنىڭ مېيى تېخىمۇ پايدا قىلىدۇ، يارا ۋە تولغاقتا ئۈكۈل قىلىنىدۇ.

14 ـ "ص"

## 1 ـ ناماز (صَلَاةٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿سەۋر قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (ئاللاھتىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز ئاللاھتىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن ئاللاھقا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر﴾ [سۈرە «بەقەرە» 136 ـ ئايەت]، ﴿ئى مۆئمىنلەر! سەۋر ئارقىلىق ۋە ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىرگىدۇر﴾ [سۈرە «بەقەرە» 153 ـ ئايەت]، ﴿(ئى مۇھەممەد) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممۈتىڭنى) نامازغا بۇيرىغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىداملىق بولغىن، سەندىن بىز رىزىق تەلەپ قىلمايمىز، بىز ساڭا رىزىق بېرىمىز، ياخشى ئاقىبەت پەقەت تەقۋادارلارغا خاستۇر﴾ [سۈرە «تاھا» 132 ـ ئايەت].

ھەدىسلەردە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرەر ئىشقا يولۇقسا نامازغا تۇراتتى دېيىلگەن.

نامازنىڭ بارلىق كېسەللەرگە شىپا بولىدىغانلىقى توغرۇلۇق ئىلگىرى توختالغان ئىدۇق...

ناماز رىزىقنى جەلب قىلغۇچى، ساغلاملىقنى ساقلىغۇچى، ئەزىيەتنى يوقاتقۇچى، كېسەللەرنى ھەيدىگۈچى، قەلبنى كۈچلەندۈرگۈچى، يۈزنى ئاقارتقۇچى، كۆڭۈلنى خوشال قىلغۇچى، ھورۇنلۇقنى يوقاتقۇچى، ئەزالارنى روھلاندۇرغۇچى، كۈچ قۇۋۋەتنى ئۇزارتقۇچى، روھنى ئوزۇقلاندۇرغۇچى، قەلبنى نۇرلاندۇرغۇچى، نېمەتنى ئاسرىغۇچى، ئازابنى قايتۇرغۇچى، بەرىكەتنى جەلب قىلغۇچى، شەيتاندىن يىراقلاشتۇرغۇچى، رەھمان تائالاغا يېقىنلاشتۇرغۇچى.

خۇلاسىلىغاندا: ساغلاملىقنى ئاسراشتا ۋە ناچار ماددىلارنى يوقىتىشتا ئۇنىڭ ئاجايىب تەسىرى بار. ئىككى ئادەم بىرلا ۋاقىتتا بىرەر كېلىشمەسلىك ياكى كېسەل ۋە ياكى مېھنەت ۋە ياكى بالا بىرىلسە ناماز ئوقۇيدىغىنىنىڭ سەل يەڭگىلراق بولىدۇ. ئاقىۋىتى ياخشىراق بولىدۇ.

دۇنيانىڭ يامانلىقلىرىنى يوقىتىشتا نامازنىڭ ئاجايىب تەسىرى

زوردۇر، بولۇپمۇ ئىچكى ـ تاشقى جەھەتتىن نامازنىڭ ھەقىقىي تولۇق ئادا قىلىسا، دۇنيا ـ ئاخىرەتنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىنىش ۋە ئۇنىڭ مەنپەئەتلىرىنى جەلب قىلىشتا نامازنىڭ ئالدىغا ھېچنەرسە ئۆتەلمەيدۇ. بۇنىڭ تەسىرى شۇكى: ناماز ئاللاھ بىلەن بولغان ئالاقە. بەندىنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان ئالاقىسىنىڭ مىقدارى بەندىگە ياخشىلىق ئىشىكلىرى ئېچىلىدۇ ۋە يامانلىق سەۋەبلىرى يوقىلىدۇ. پەرۋەردىگارنىڭ تەۋپىقى دەريا بولۇپ ئاقىدۇ... خاتىرجەملىك، ساغلاملىق، بايلىق، راھەت، نېمەت، خۇشاللىق، بەخت ـ سائادەتلەر ھەممىسى ئۇنىڭغا قۇچاق ئاچىدۇ ۋە ئۇ تەرەپكە ئالدىرايدۇ.

## 2 ـ سەۋرى (صَبْرٌ)

سەۋرى ئىماننىڭ يېرىمى، ئۇ سەۋرى ۋە شۈكرىدىن تەركىب تاپقان ماھىيەتتۇر، بەزى سەلەفلەر ئېيتقاندەك: ئىمان ئىككى قىسىم: بىرى سەۋرى، يەنە بىرى شۈكرى. ئاللاھ مۇنداق دېدى: ﴿بۇنىڭدا (بالاغا) سەۋر قىلغۇچى، (نېمەتكە) شۈكۈر قىلغۇچى ھەر بىر (بەندە) ئۈچۈن ئەلۋەتتە نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار﴾ [سۈرە ئىبراھىم، 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

جەسەتتە باش بولغاندەك، سەۋرى ئىماننىڭ بېشى، ئۇ ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ:

1. ئاللاھنىڭ پەرزلىرىنى ئىجرا قىلىپ، ئۇنى زايا قىلماسلىق يولىدا سەۋرى قىلىش.

2. ئاللاھ ھارام قىلغان ئىشلاردىن ئۆزىنى تارتىش يولىدا سەۋر قىلىش.

3. ئاللاھنىڭ تەقدىر قىلغان قازايى ـ قەدەرىگە غەزەپلەنمەي، سەۋرى قىلىش.

بۇ ئۈچ خىل سەۋرىنى تولۇقلىغان ئادەم تولۇق سەۋر قىلغان ئادەم بولۇپ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ نېمەتلىرى ۋە لەززەتلىرىگە چۆككەن ئادەمدۇر، دۇنيا ـ ئاخىرەتتىكى ھەقىقىي نىجاتلىقنى سەۋر دېگەن كۆۋرۈكتىن ئۆتمەي تۇرۇپ تاپقىلى بولمايدۇ، خۇددى جەننەتكە كىرىدىغان ئادەم سىرات كۆۋرىكىدىن ئۆتمىسە بولمىغاندەك.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شۇنداق دېگەن ئىكەن: بىز ياخشى تۇرمۇشنى سەۋر ئارقىلىق تاپتۇق.

ئەگەر كىشىلەرنىڭ دۇنيادا ئېرىشكەن كامالى مەرتىۋىللىرىنى تەھلىل قىلىنسا، ئۇلارنىڭ نەتىجە قازىنىش مەنبەسى سەۋرگە بېرىپ توختايدۇ، كەمچىلىك سەۋەبىدىن خار بولۇپ كەتكەن ئادەملەر تەھلىل قىلىنسا ئۇلاردىكى كەمچىلىكنىڭ مەنبەسى سەۋرى قىلالماسلىقدىندۇر. باتۇرلۇق، ئىپپەت، ساخاۋەت ۋە ئۆز نەپسىدىن ۋاز كېچىشلەرنىڭ ھەممىسى مەلۇم ۋاقىت سەۋرى قىلغانلىقتۇر.

سەۋر ئۇ تىلىسمدۇر زور بايلىق ئۇچۇن،

مەنسۇپتۇر ئۇ بايلىق سەۋرچان ئۇچۇن.

كىسەللىكلەرنىڭ كۆپىنچىسى سەۋرە قىلالماسلىقتىن كېلىپ چىقىدۇ، تەن ۋە روھلارنىڭ ساغلاملىقىنى ئاسراشتا سەۋرىدەك كاتتا نەرسە يوق بولۇپ، ئۇ ساقلىق بىلەن ساقىسىز ئارىسىدىكى ئەڭ چوڭ پاسىل، ئەڭ چوڭ زەھەر قايتۇرغۇچىدۇر. سەۋرى قىلغۇچىلار بىلەن ئاللاھ بىرگىدۇر. (ئاللاھ سەۋرى قىلغۇچىلارنى ياخشى كۆرىدۇ) ﴿ئەگەر سەۋر قىلساڭلار (يەنى ئىنتىقام ئالماي، كەچۈرسەڭلار)، بۇ سەۋر قىلغۇچىلار (يەنى كەچۈرگۈچىلەر) ئۈچۈن ئەلۋەتتە ياخشىدۇر﴾ [سۈرە «نەھل» 126 - ئايەت]. ئاللاھنىڭ مۇھەببىتى سەۋرە قىلغۇچىلارغىدۇر. (ئاللاھ سەۋرى قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ). ئاللاھنىڭ ياردىمى سەۋرە قىلغۇچىلارغىدۇر. [غەلبە سەۋرە بىلەن بولىدۇ - ھەدىس] سەۋرە قىلىش سەۋرە ئەھلى ئۈچۈن ياخشىدۇر. ﴿ئى مۆئمىنلەر! تائەت - ئىبادەتلەرنىڭ مۇشەققەتلىرىگە ۋە سىلەرگە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىڭلار، دۈشمەنلەرگە زىيادە چىدامىلىق بولۇڭلار، (چېگرالىرىڭلارنى ساقلاپ) جىھادقا تەييار تۇرۇڭلار، مەقسىتىڭلارغا يېتىش ئۈچۈن ئاللاھتىن قورقۇڭلار (يەنى ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرىغا مۇخالىپەتچىلىك قىلماڭلار)﴾. [سۈرە «ئال ئىمران» 200 - ئايەت] سەۋر نىجاتلىق ۋە غەلىبىگە سەۋەبتۇر.

### 4 - روزا تۇتۇش (صَوْمٌ)

روزا تۇتۇش بارلىق كېسەللىكلەردىن ساقلىنىدىغان قالقاندۇر.

ئۇنىڭ مەنپەئەتلىرىنى ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ. ساغلاملىقنى ئاسراشتا، ئارتۇق نەرسىلەرنى ئېرىتىپ چىقىرىشتا، نەپسنى ئۆزىگە ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسىلەردىن كونترول قىلىشتا... روزا تۇتۇشنىڭ ئاجايىپ تەسىرى بار. بولۇپمۇ شەرىئەت بەلگىلىگەن ياخشى ۋاقىتلاردا، نورمال ھالەتتە روزا تۇتۇلسا ۋە بەدەنمۇ شۇنىڭغا تەبىئى ھالدا ئېھتىياجلىق بولسا، بۇنىڭ تەسىرى باشقىچە بولىدۇ. روزا تۇتۇشنىڭ ئەزالارنى ۋە ئۇلارنىڭ قۇۋۋىتىنى ساقلاپ، راھەتلەندۈرۈش ئالاھىدىلىكى بار. روزىنىڭ ھازىر ياكى كېيىن قەلبنى خوشاللاندۇرۇش خۇسۇسىيىتى بار. ئۇ ھۆل سوغۇق مىزاجلارغا ناھايىتى ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ساغلاملىقنى ساقلاشتا رولى ناھايىتى يۇقىرى.

روزا تەبىئى ۋە روھانى دورىلارغا كىرىدۇ، ئەگەر روزىدار تەبىئى ۋە شەرىئەتكە دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلارغا دىققەت قىلسا، ئۇنىڭ قەلبى ۋە بەدىنى روزىدىن كۆپ مەنپەئەت ئالىدۇ، ئۇنىڭ بەدىنىدىكى غەيرى بۇزۇق ماددىلارنى كونترول قىلىدۇ، ئۇ بەدەننىڭ نوقسانى ۋە كامالىتىگە قارىتا ھاسىل بولغان ناچار ماددىلارنى يوقىتىدۇ، روزىدارنى روزا قوغداشقا تېگىشلىك ئىشلاردىن قوغدايدۇ ۋە روزىدارنىڭ روزا تۇتۇشتىكى مەقسىتى، سىرى ۋە غايىللىرىگە يېتىشكە ياردەم بېرىدۇ، يېمەك ـ ئىچمەكنى تەرك ئېتىشتىكى مەقسەت ـ باشقا بىر ئىشتۇر، مۇشۇ ئىشنى ئېتىبارغا ئېلىپ تۇرۇپ، روزا ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ئارىسىدا پەقەت ئاللاھ ئۈچۈنلا خاس قىلىنغاندۇر. روزا ـ بەندە بىلەن ئۇنىڭ قەلبىگە، تېنىگە ھازىر ياكى كەلگۈسىدە ئەزىيەت بېرىدىغان نەرسىلەر ئارىسىدىكى مۇداپىئە پاسىلى بولغاچقا ئاللاھ مۇنداق دېدى: ﴿ئى مۆئمىنلەر! (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە (يەنى ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە) روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى﴾ [سۈرە ‹بەقەرە› **183** ـ ئايەت]

روزا مەقسەتلەرنىڭ بىرى قوغدىنىش ۋە ئالدىنى ئېلىشتۇر. بۇ مەنپەئىتى كۆپ پەرھىز تۇتۇشتۇر. روزىنىڭ يەنە بىر مەقسىتى غەم ـ ئەندىشىلەرنى پەقەت ئاللاھقىلا يۈزلەندۈرۈش، نەپس قۇۋۋىتىنى ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان تەرەپكە بۇراپ، ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشتۇر. روزا

ھەققىدە ئىلگىرى توختالغان ئىدۇق.

## 15 ـ "ض"

### 1 ـ كېلەر (ضَبٌّ)

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كېلەر قويۇلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى يېمىدى، ‹بۇ ھاراممۇ؟› دەپ سورالغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ياق، لېكىن بۇ بىزنىڭ يەرلەردە يوق، (يەپ ئادەتلەنمىگەچكە) يېمەيدىكەنمىز» دەپ جاۋاب بەردى، ئۇ قاراپ تۇردى، باشقىلار ئۇنىڭ ئالدىدا كېلەرنى يېدى.

يەنە ‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كېلەرنى ھالالمۇ دېمەيمەن، ھارامىمۇ دېمەيمەن» دېگەن.

ئۇ قۇرۇق ئىسسىق، جىمانىڭ شەھۋىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ، ئەگەر ئۇنى سوقۇپ تىكەن كىرگەن يەرگە قويسا ئۇنى قومۇرۇپ تاشلايدۇ.

### 2 ـ پاقا (ضِفْدَعٌ)

ئىمام ئەھمەد مۇنداق دېگەن: پاقىنى داۋالاشتا ئىشلىتىش ھالال بولمايدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆلتۈرۈشتىن چەكلىگەن. ئىمام ئەھمەدنىڭ كۆزدە تۇتقان ھەدىسى بۇ ھەدىستۇر: ئوسمان ئىبنى ئابدۇراھمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر تىۋىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھوزۇرىدا پاقىنى دورىغا ئىشلىتىش توغرۇلۇق گەپ ئاچقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆلتۈرۈشتىن توسقان.

ئىبنى سىنا مۇنداق دېگەن: پاقا گۆشى ياكى قېنىنى يېسە بەدەن ئىششىپ كېتىدۇ، رەڭگى ئۆزگىرىپ كېتىدۇ، ئۆلۈپ كەتكۈچە مەنىي ئۆزلىكىدىن چىقىپ كېتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن تىۋىپلار ئۇنىڭ زەرىرىدىن قورقۇپ ئىشلىتىشنى تەرك ئەتتى.

## 16 ـ "ط"

## 1 ـ خۇشبۇي (طِيْبٌ)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيالىرىڭلاردىن ئاياللار ۋە خۇشبۇي نەرسىلەر ماڭا دوست تۇتۇلدى، خۇشاللىقىم نامازدا قىلىندى».

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇشبۇي نەرسىلەرنى كۆپ ئىشلىتەتتى، سېسىق پۇراقتا چىدىمايتتى، ئۇنىڭغا ئېغىر كېلەتتى.

قۇۋۋەت خۇشبۇي بىلەن كۆپىيىپ زىيادە بولىدۇ، ئۇ يەنە ئوزۇقلۇق بىلەن (يېمەك ـ ئىچمەك بىلەن)، خۇشال ـ خۇراملىق بىلەن، دوستلارنىڭ سۆھبىتى بىلەن، ياخشى كۆرىدىغان ئىشلارنىڭ مەيدانغا كېلىشى بىلەن، يوقالسا خوشال بولىدىغا كىشىلەرنىڭ يوقلىشى بىلەن كۈچىيىدۇ ۋە زىيادە بولىدۇ. روھ كۆرۈشنى خالىمىغان نەرسىلەرنى كۆرسە روھقا ئېغىر كېلىدۇ. قۇۋۋەتنى ئاجىزلاشتۇرۇپ، غەم ـ ئەندىشىنى كۆپەيتىدۇ، بۇ روھقا نىسبەتەن بەدەن تەپ بولۇپ قالغانغا ئوخشاشتۇر ياكى سېسىق پۇراقنىڭ ئورنىدىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە يۈرىدىغان ساھابىلەرنى ناچار ئەخلاقلاردىن چەكلەش ئارقىلىق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەزىيەت بەرمەسلىكنى ئۇلارغا ياخشى كۆرسەتتى. ئاللاھ مۇنداق دېدى: ﴿لېكىن چاقىرىلغاندا كىرىڭلارىۇ، تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن تارقاپ كېتىڭلار، (تاماقتىن كېيىن) پاراڭ سېلىشىپ ئولتۇرماڭلار، بۇ (يەنى تاماقتىن كېيىن پاراڭ سېلىپ ئولتۇرۇش) پەيغەمبەرنى رەنجىتىدۇ، پەيغەمبەر (بۇنى ئېيتىشتىن) سىلەردىن نىجىل بولىدۇ، ئاللاھ ھەق (نى ئېيتىش) تىن خىجىل بولمايدۇ﴾ [سۈرە ‹ئەھزاب› 53 ـ ئايىتىنىڭ بىر قىسمى).

خۇلاسىلىغاندا خۇشبۇي نەرسىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياخشى كۆرىدىغان نەرسىلەر ئىدى، ساغلاملىقنى ئاسراش ۋە كۆپلىگەن كېسەللەرنىڭ دەرت ـ ئەلەملىرىدىن قۇتۇلۇش جەھەتتە خۇشبۇي نەرسىلەرنىڭ تەسىرى ناھايىتى زوردۇر.

## 2 ـ لاي (طِيْنٌ)

لاي توغرۇلۇق بىرقانچە يالغان ھەدىسلەر بولۇپ، بىرەرىمۇ توغرا

ئەمەس. مەسىلەن: ‹لاي يېگەن ئادەم ئۆزىنى ئۆلتۈرۈشكە ياردەم بەردى› ۋە ‹ئى ھۆمەيرا! لاي يېمە! ئۇ قورساقنى چىگىتىپ، چىرايىنى ساغارتىدۇ، يۈزنىڭ نۇرىنى كەتكۈزىدۇ›.

لاي ھەققىدىكى ھەرقانداق ھەدىس توغرا ئەمەس، ئاساسى يوق، پەقەت ئۇ ئەزىيەت بەرگۈچى، ناچار نەرسىدۇر، ئۇ قان تومۇرلىرىنى توسىدۇ، ئۇ قۇرۇق سوغۇق، قۇرۇتىشى كۈچلۈك، ئىچى سۈرۈشنى توسايدۇ، جاراھەت ئېغىزى ۋە قان چىققان جايلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

## 3 ـ بانان (طَلْحٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿سانجاق ـ سانجاق بولۇپ كەتكەن مەۋز (بانان) دەرەخلىرىدىن﴾ [سۈرە ‹ۋاقىئە› 29 ـ ئايەت]

ئۇ ھۆل ئىسسىق، ئۇنىڭ تاتلىق پىشقىنى ئەڭ ياخشى. ئۇ كۆكرەك، ئۆپكە، يۆتەللەرگە ۋە بۆرەك، دۈۋسۈنلارنىڭ جاراھىتىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرۇپ، مەنىينى زىيادە قىلىدۇ، جىما شەھۋەتنى قوزغايدۇ، قورساقنى بوشىتىدۇ، تاماقتىن ئىلگىرى يېگەن ياخشى، ئۇ ئاشقازانغا زىيانلىق، سەپرا ۋە بەلغەمنى كۆپەيتىدۇ، ئۇنىڭ زىيىنىنى شېكەر ۋە ھەسەل بىلەن قايتۇرىمىز.

## 4 ـ خورمىنىڭ باشاقسىمان گۈل رېتى (طَلْعٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿(ئېگىز ئۆسكەن، مېۋىلىرى سانجاق ـ سانجاق بولۇپ كەتكەن خورمىلارنى) خورمىنىڭ باشاقسىمان گۈل رېتىدىن ئۆستۈردۇق﴾ [سۈرە ‹قاف› 10 ـ ئايەت] ۋە ﴿(خورمىنىڭ باشاقسىمان گۈل رېتىدىن ئۆسكەن) يۇمشاق پىشقان خورمىلاردىن بەھرىمەن بولۇپ خاتىرجەم ھالدا داۋاملىق قالىمىز (دەپ ئويلامسىلەر؟)﴾ [سۈرە ‹شۇئەرا› 148 ـ ئايەت]

خورمىنىڭ باشاقسىمان گۈل رېتى ئەركەك ۋە چىشى دەپ ئىككى خىل بولۇپ، بۇ ئىككى قول ئارقىلىق چاڭلاشتۇرىلىدۇ.

‹سەھىھ مۇسلىم› دا تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر خورمازارلىقتىن

ئـــۆتتۇم، پـــەيغەمبەر ئەلەيھىسســـالام ئۇلارنـــىڭ خورمىلارنـــى چاڭلاشتۇرۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ: ئۇلار نېمە ئىش قىلىۋاتىدۇ؟ دېدى، ئۇلار: ئەركىكىنى ئېلىپ چىشىغا قويۇۋاتىدۇ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنىڭ پايدىسى بولمامدىكىن دەيمەن دېدى، بۇ گەپ ئۇلارغا يەتكەندىن كېيىن چاڭلاشتۇرۇشنى توختاتتى، شۇ يىلى خورما ياخشى بولمىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: بۇ بىر گۇمان، ئەگەر پايدىسى بولسا چاڭلاشتۇرۇڭلار، مەنمۇ سىلەرگە ئوخشاش ئادەم، گۇمان دېگەن گاھى توغرا، گاھى خاتا بولۇپ قالىدۇ، لېكىن مەن بۇ گەپنى ئاللاھ تەرىپىدىن قىلمىغان، ئاللاھ ھەققىدە ھەرگىزمۇ يالغان سۆزلىمەيمەن. [6080 - ھەدىس]

‹خورمىنىڭ باشاق سىمان گۈل رېتى› باھنى كۈچلەندۈرىدۇ، جىما ۋاقتىنى ئۇزارتىدۇ، ئايال كىشى ئۇنى سوقۇپ جىمادىن ئىلگىرى ئۇنى كاپ ئەتسە، ھامىلدار بولۇشقا كۆپ ياردىمى بار، ئۇ قۇرغاق ۋە سوغۇقلۇقتا ئىككىنچى دەرىجىلىكتۇر، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈپ، قۇرۇتىدۇ، قاتتىق ۋە ئاستا ھەزىم بىلەن قاننىڭ جىددىي ھەرىكىتىنى پەسەيتىدۇ.

ئۇ ئىسسىق مىزاجلارغا باب كېلىدۇ، ئۇنى كۆپ ئىستېمال قىلغان ئادەملەر ئىسسىق جاۋارىشلارنىمۇ ئىستېمال قىلىشى كېرەك. ئۇ تەبىئەتنى تۇتۇۋالىدۇ، ئىچكى ئەزالارنى كۈچلەندۈرىدۇ، خورما يىلىمى باشاقسىمان گۈل رېتى ئورنىدا بولىدۇ، توك ياكى ئالا خورما يېگەنلەرمۇ شۇنداق قىلىشى كېرەك. ئۇلارنىڭ ھەرقاندىقىنى كۆپ ئىستېمال قىلىش - ئاشقازان ۋە كۆكرەككە زىيانلىق، ئۇ ئۈچەيي توسۇلۇپ قېلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشى مۇمكىن، ئۇنىڭ داۋاسى سېرىق مايدۇر، قالدى تەپسىلاتى يۇقىرىدا ئۆتتى.

## 18 – "ع"

### 1 – ئۈزۈم (عِنَبٌ)

‹غەيلانىييات› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەدىسىدە ئۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈزۈمنى شۈپۈگدەپ يەۋاتقانلىقىنى كۆردۈم.

بۇ ھەدىسنىڭ ئاساسى يوقتۇر، ھەدىس ئۆلىمالىرى بۇ ھەدىسنى توغرا ئەمەس دەپ قارايدۇ.

ئەمما ھەدىسلەر مەزمۇنىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈزۈم ۋە تاۋۇزنى ياخشى كۆرىدىغانلىقى مەلۇمدۇر.

ئاللاھ تائالا ئۈزۈمنى ئۆز كىتابىدا بەندىلىرىگە دۇنيا ۋە جەننەتتە بەرگەن نېمەتلەرنى تىلغا ئالغان يەرلەردە شۇ نېمەتلەر قاتارىدا ساناپ ئون بىر يەردە تىلغا ئالغان. ئۇ ئەڭ ياخشى ۋە مەنپەئەتلىك مېۋىدۇر. ئۇنى ھۆل ـ قۇرۇق دېمەي، چالا ـ پۇتۇن پىشتى دېمەي يېگىلى بولىدۇ، ئۇنى مېۋە دېسە مېۋە، ئوزۇق دېسە ئوزۇقلۇق، قوشۇمچە يېمەكلىك دېسە قوشۇمچە يېمەكلىك، دورا دېسە دورا، ئۇسسۇزلۇق دېسە ئۇسسۇزلۇق... دۇر. ئۇنىڭ تەبىئىتى ئىسسىقلىق ۋە ھۆللۈكتە دانلىق يېمەكلىكلەر تەبىئىتىدۇر. ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى: سۈلۈق چوڭ كەلگىنىدۇر،

تاتلىق بولۇپ قالسا ئېقى قارىسىدىن ياخشىدۇر، شۇ كۈنى ئۈزۈلگىنىدىن ئۈزۈلگىنىگە بىر قانچە كۈن بولغىنى ياخشىدۇر، ئۇ قورساقتىكى يەلنى ھەيدىگۈچىدۇر، ئېسىلىپ پوستى قۇرۇپ قالغىنى يېمەكلىككە ياخشىدۇر، بەدەننى كۈچلەندۇرگۈچىدۇر،ئۇنىڭ ئوزۇقلۇقى ئەنجۈر ۋە قۇرۇق ئۈزۈم (كىشمىش) بىلەن ئوخشاشتۇر، ئۇنىڭ ئورۇقىنى ئېلىۋېتىپ يېسە تەبىئەتنى ناھايىتى ياخشى يۇمشىتىدۇ، كۆپ يەۋېلىش باشنى ئاغرىتىدۇ، ئۇنىڭ داۋاسى چۈچۈك ئانارىدۇر، ئۈزۈمنىڭ پايدىسى شۇكى ئۇ بەدەننى مۇلايىملاشتۇرۇپ، سەمرىتىدۇ، ياخشى ئۈزۈم ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ.

ئۇ داڭلىق ئۈچ مېۋىلەر پادىشاھلىرىنىڭ بىرى، قالغان ئىككىسى ھۆل خورما ۋە ئەنجۈردۇر.

## 2 ـ ھەسەل (عَسَلٌ)

ھەسەل توغرۇلۇق ئىلگىرى توختالدۇق.

ئىمام زوھرى: ‹ھەسەل يەڭلار! ئۇ ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتىنى ئۆستۈرىدۇ› دېگەن ئىكەن.

ئۇنىڭ ساپ ۋە ئاق بولغىنى تاتلىق ۋە سۈيۈق كەلگىنى ئەڭ ياخشىدۇر، تاغ ۋە دەل ـ دەرەخنىڭ ھەسەلى باشقا ھەسەللەردىن ياخشىراقتۇر، ئەمەلىيەتتە ئەڭ ياخشى ھەسەل ھەرىلىرىنىڭ ياشاش مۇھىتىغا باغلىقتۇر، يەنى قانداق يەردىن ھەسەل يىغىدىغانلىقىغا باغلىقتۇر.

## 3 ـ ئەجۋە (خورمىنىڭ بىر تۈرى) (عَجْوَةٌ)

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا سەئد ئىبنى ئەبى ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سەھەردە يەتتە تال ئەجۋە خورمىسى يېگەن ئادەمگە شۇ كۈنى زەھەرمۇ، سېھىرمۇ زىيان قىلمايدۇ».

‹نەسەئى› ۋە ‹ئىبنى ماجە› دە جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە سەئد ئىبنى ئەبى ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلار رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەجۋە جەننەتتىندۇر، ئۇ زەھەرگە شىپادۇر، مۈخ تەرەنجىبىندىندۇر، ئۇنىڭ سۈيى كۆزگە شىپادۇر». [5445 ـ ئىبنى ماجە]

بۇ مەدىنە ئەجۋىسگە قارىتىلغان دېيىمۇ قارىلىدۇ، ئەجۋە ـ مۇتلەق ھالدا ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى ئەڭ ياخشى خورما بولۇپ، چىڭ ۋە كۈچلۈك، ئۇ خورمىلارنىڭ ئەڭ لەززەتلىكى ۋە ياخشىدۇر، ‹ت› ھەرىپىدە خورمىنىڭ تەبىئىتى، مەنپەئەتى ۋە باشقىلار تەپسىلى ئۆتتى، بۇ يەردە تەكرارلاشنىڭ ھاجىتى يوق.

## 4 ـ ئەنبەر (عَنْبَرٌ)

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھېلىقى كىتنى ئۈچ يۈز ئادەم بىلەن، يېرىم ئاي يېگەنلىكى توغرۇلۇق ھەدىسىدە كىت توغرۇلۇق سۆزلىگەندە ئۆتۈپ كەتتى، شۇ خىل كىتنىڭ نامى ‹ئەنبەر› دېيىلگەن.

ئەمما خۇشبۇينىڭ بىر تۈرى بولغان ‹ئەنبەر› بولسا، ئىپاردىن كېيىن قالسىلا ئەڭ ياخشى خۇشبۇي ھېسابلىنىدۇ، ئەنبەرنى ئىپاردىن ياخشى دېگۈچىلەر خاتالاشقانلاردۇر، ئىپار توغرۇلۇق بىز ‹م› ھەرىپىگە

بارغـــاندا توختىلمىـــز، ئىپـــاردىن ئەنبـــەر ياخشـــى، ئـــۇ بـــارلىق خۇشپـــۇراقلارنىڭ گـــۈل تـــاجى دېگـــۈچىلەرنىڭ ئەنبـــەرنىڭ ئالتۇنغـــا ئوخشاش ۋاقىت ئۆزارسىمۇ ئۆزگەرمەيدىغانلىقى ئالداپ كەتكەن بولسا كېـرەك، ئۆزگـەرمەيدىغانلىقى ئۇنىـڭ ئىپـاردىن ئەۋزەللىكىگـە دەلىـل ئەمەس، ئۇ ئۆزىدىكى مۇشۇ بىر تاللا خۇسۇسىيەت بىلەن ئىپارنىڭ تۈرلۈك خۇسۇسىيەتلىرى بىلەن تەڭلىشەلمەيدۇ.

ئەنبـەرنىڭ تۈرلـىرى ۋە رەڭلـىرى كۆپـتۇر، ئۇنىـڭ ئـاق، كۈلـرەڭ، قىـزىل، سـېرىق، يېشـىل، كـۆك، قـارا ۋە ئارىلاشـما رەڭلـىرى بـاردۇر. ئۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى كۈلـرەڭ، ئاندىن كـۆك، ئاندىن سېرىق، ئەڭ ناچىرى قارا رەڭلىكتۇر.

كىشـىلەر ئەنبـەرنىڭ ماددىسـى (مەنبەسـى) ھـەققىدە بىرلىككـە كېلەلمىدى. بەزىلەر: ئۇ دېڭىز چوڭقۇرىدا ئۈنىدىغان ئۆسۈملۈك، ئۇنى دېڭـىز ھـايۋانلىرى يۇتىۋالـىدۇ، ئۇنـى يـەپ تويسا، يـاندۇرۇپ سـىرتقا چىقـىرىۋەتكىنى ئەنبـەر بولـىدۇ، ئۇنـى دېڭـىز دولقۇنلـىرى سـاھىلغا چىقىرىدۇ دېيىشتى.

يەنە بەزىلەر: ئۇ دېڭىزغا ئاسماندىن چۈشكەن بىر خىل مۆلدۈر بولۇپ، دولقۇنلار ئۇنى گىرۋەككە ھەيدىگەن دەپ قارايدۇ.

بەزىلەر دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ تېزىكى دەيدۇ.

بەزىلەر بولسا: ئۇ دېڭىزنىڭ كۆپىكى دەپ قارايدۇ.

ئىبنـى سـىنا مۇنـداق دېگـەن: ئـۇ دېڭـىز ئاسـتىدىكى بۇلاقلاردىـن چىقىدىغـان نەرسـە بولسـا كېـرەك، ئـەمما ئۇنـى كۆپـۈك يـاكى تېـزەك دېيىش ئەمەلىيەتتىن يىراقتۇر.

ئەنبەرنىڭ مىزاجى قۇرۇق ئىسسىق، ئۇ قەلبنى، مېڭىنى، ھېسسى ئـەزالارنى، بـارلىق بـەدەننى كۈچلـەندۈرىدۇ، پـارالىچ، لـەقۋا، بەلغـەم كېسـەللىكلىرى، سـوغۇقتىن بولغـان ئاشـقازان ئـاغرىقلىرى، قـاتتىق يـەل... لەرگـە شىپـادۇر. ئۇنـى ئىچـىپ، سـىرتتىن سـۈرۈپ بەرسـە تۇسالغۇلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇنىڭ بىلەن ئىسرىقلانسا زۇكام، باش ئاغرىقى، سوغۇقتىن بولغان شەقىقىگە ياخشى ئۇنۇم بېرىدۇ.

## 5 ـ ئۇد هىندى (عُودٌ)

ئۇد هىندى ئىككى تۈرلۈك: بىرى ـ دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنى 《قۇستە》 دېيىلىدۇ، 《ق》 ھەرپىدە بۇ ھەقتە توختىلىمىز، يەنە بىرى ـ خۇشبۇي قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنى 《ئۇد ئەنبەر》 ياكى 《ئۇد هىندى》 دېيىلىدۇ.

《سەھىھ مۇسلىم》 دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھۆل ئۇد هىندىنى كافۇر بىلەن قوشۇپ ئىسرىقدانغا سالاتتى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇنداق ئىسرىقلايتتى دەيتتى.[5843 ـ ھەدىس] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنۇ جەننەت ئەھلىنىڭ نېمەتلىرىنىڭ سۈپىتىنى بايان قىلىپ: 《ئۇلارنىڭ ئىسرىقلىرى ئۇد هىندىدۇر》 دېگەن. [مۇسلىم 5845 ـ ھەدىس]

ئۇدنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئۇد هىندى، ئاندىن ئۇدى چىينى، ئاندىن ئۇدى قەمارى، ئاندىن ئۇدى مەندەلىدۇر. ئەڭ سۈپەتلىكى: قارا، كۆك رەڭلىك قاتتىق ۋە مايلىق، ئېغىر بولغانلىرىدۇر. ئۇنىڭ ناچارلىرى يەڭگىل ۋە ھۆل كېلىدۇ.

ئۇد ھەققىدە مۇنداق بىر گەپ بار: ئۇد بىر خىل دەرەخ بولۇپ، كېسىلگەندىن كېيىن يەر ئاستىغا بىر يىل كۆمىلىدۇ، پايدىسىز يەرلىرىنى يەر يەپ بولىدۇ، يەر ھېچنىمە قىلالمىغان قىسمى خۇشپۇراق چاچىدۇ. ئۇنىڭ پوستى ۋە پۇرىمايدىغان يەرلىرى چىرىپ تۈگەيدۇ.

ئۇد ئۆچىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، يەلنى ھەيدەپ توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ئارتۇق ھۆللۈكنى يوقىتىپ، ئىچكى ئەزالار ۋە قەلبنى كۈچلەندۈرىدۇ ۋە كۆڭۈلنى ئاچىدۇ، مېڭىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، ھېسسى ئەزالارنى كۈچلەندۈرۈپ قورساقنى قاتۇرىدۇ، دۇۋسۇنغا سوغاق ئۆتۈپ پەيدا بولغان سىيدۈك تامچىلاشقا مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئىبنى سەمجۇن مۇنداق دېگەن: 《ئۇد نەچچە خىل بولىدۇ، ئۇنى 《ئىسرىق》 دەپلا ئاتاش مۇمكىن، ئىچكى ۋە تاشقى جەھەتتىن ئىستېمال قىلىنىدۇ، يالغۇز ياكى باشقا نەرسىلەر قوشۇپ ئىسرىق سېلىنىدۇ، كاپۇر ئارىلاشتۇرسا تىببى مەقسەد ھاسىل بولىدۇ، يەنى 《بىر ـ بىرىنى ياخشىلاش》 ھاسىل بولىدۇ، ئىسرىقلىغاندا ھاۋانىڭ

جەۋھىرىگە ئىتىبار بېرىش كېرەك، چۈنكى ھاۋا بەدەننى ياخشىلاشتىكى ئالتە نەرسىنىڭ بىرىدۇر›

**6 ـ يېسمۇق (عَدَسٌ)**

نۇقۇت توغرۇلۇق نۇرغۇنلىغان يالغان ھەدىسلەر بار، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتە توختالمىغنى بەرھەقتۇر، پەقەت ئەڭ توغرا ھەدىس شۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ‹يېسمۇق يەھۇدىيلار تەرەنجىبىن ۋە بۆدۈنگە رازى بولماي ئىشتىھا قىلغان يېمەكلىكتۇر›. يېسمۇق ھەققىدە مۇشۇ ھەدىستىن باشقا ھەممە ھەدىسلەر يالغاندۇر.

ئەركەك يېسمۇق پىياز ۋە سامساققا ئوخشاش، چىش يېسمۇق ھۆل سوغۇق، ئۇنىڭدا قارمۇقارشى ئىككى خىل كۈچ بار، بىرى تەبىئەتنى تۇتۇۋالىدۇ، يەنە بىرى قويۇۋېتىدۇ، ئۇنىڭ پوستى ئۇچىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، ئۇنىڭ ئاچچىقى ئىچىنى سۈرىدۇ، ئۇنىڭ دورىسى پوستىدا، شۇڭا سوقمىقىنى سوقىنىدىن ياخشى، ئاشقازانغا يەڭگىل ۋە زەرەرى ئاز، ئۇنىڭ مىغىزى ھەزىم قىلىشقا ئاستا، چۈنكى ئۇ سوغۇق ۋە قۇرغاق.

ئۇ سەۋدانى پەيدا قىلىدۇ، ئىلىشىپ قېلىش كېسىلىنى قوزغىۋېتىدۇ، نېرۋا ۋە كۆزگىمۇ زىيانلىق.

ئۇ قاننى قويۇقلاشتۇرىدۇ، سەۋدا مىزاج كىشىلەر ئۇنىڭغا يېقىن كەلمەسلىكى لازىم، سەۋدا مىزاجلار يېسمۇقنى كۆپ ئىستېمال قىلسا ۋەسۋەسە، ماخاۋ، تۆت كۈندە بىر تۇتىدىغان قىزىتما قاتارلىق ناچار كېسەللەرنى پەيدا قىلىدۇ. قىزىلچا ۋە ماينى كۆپ ئىستېمال قىلىش ئۇنىڭ زىيىنىنى ئازايتىدۇ، ئۇنىڭغا تاتلىق نەرسىلەرنى ئارىلاشتۇرۇشتىن ھەزەر قىلغاي، ئۇ جىگەر توسالغۇسىنى پەيدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ قۇرۇتىشى قاتتىق بولغاچقا ئۇنى داۋاملىق ئىستېمال قىلىش كۆزنى قاراڭغۇلاشتۇرىدۇ، سۈيدۈكنى قىيىنلاشتۇرىدۇ، سوغۇق ئىششىق ۋە قاتتىق يەللەرنى پەيدا قىلىدۇ، ئەڭ ياخشى يېسمۇق پىششىق تېز، سىڭمىز كەلگەن ئاق يېسمۇقتۇر.

نادانلارنىڭ ‹يېسمۇق ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مېھمانلىرىغا

قويىدىغان تامىقى ئىدى» دېگەن گېپى قۇرۇق گەپتۇر، ئاللاھ بۇ ھەقتە خەۋەر بېرىپ، ئۇنىڭ مېھمانغا قويىدىغان تامىقى توپاق گۆشى دېدى.

ئىمام بەيھەقى مۇنداق دەيدۇ: «يېسمۇق يەتمىش پەيغەمبەرنىڭ تىلى بىلەن ئۇلۇغلانغان» دېگەن ھەدىس توغرۇلۇق ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەكتىن سورالغاندا ئۇ «يېسمۇق بىرمۇ پەيغەمبەر تىلىدا ئۇلۇغلانمىغان، ئۇ يەل پەيدا قىلىپ ئەزىيەت بەرگۈچىدۇر، بۇ ھەدىسنى سىلەرگە كىم بايان قىلدى؟ دېگەندە ئۇلار: سەلەم ئىبنى سالىم دېيىشتى، ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك: كىمدىن؟ دېۋېدى، ئۇلار: سىلىدىن دېدى. ئابدۇللاھ يەنە مەندىنمۇ؟ دېدى...

## 19 ـ "غ"

### 1 ـ يامغۇر (غَيْثٌ)

يامغۇر قۇرئاندا بىرقانچە جايدا مەزكۇردۇر، ئۇ ئاڭلىماققا، روھقا ۋە بەدەنگە يېقىملىقتۇر، ئۇنىڭ گېپى بىلەن قۇلاقلارغا، ئۆزى بىلەن دىللارغا خوشاللىق كىرىدۇ، ئۇنىڭ سۈيى بارلىق سۇلارنىڭ ئەۋزىلى، مەنپەئەتلىكى، بەرىكەتلىكىدۇر، بولۇپمۇ ئۇ چاقماقلىق بۇلۇتتىن بولسا ۋە تاغ جىلغىلىرىغا جۇغلانسا.

يامغۇر قالغان سۇلاردىن ھۆلراق، چۈنكى ئۇنىڭ زېمىندا تۇرۇش مۇددىتى قىسقا بولۇپ زېمىننىڭ قۇرغاقلىقىنى تېخى قوبۇل قىلمىغان، ئۇنىڭغا قۇرۇقلۇق جەۋھىرى ئارىلاشمىغان بىر چاغدۇر، شۇڭا ئۇ تېزلا ئۆزگىرىپ بۇزۇلىدۇ.

قىشلىق يامغۇر ياخشىمۇ ياكى باھار يامغۇرى؟ بۇ ھەقتە ئىككى خىل كۆز قاراش بار، قىشلىق يامغۇر ياخشى دېگۈچىلەر مۇنداق دەيدۇ: بۇ ۋاقىتتا كۈننىڭ ھارارىتى تۆۋەن بولۇپ دېڭىز سۈيىنىڭ پەقەت ئەڭ ياخشىسىنىلا سۈمۈرىدۇ، ھاۋامۇ ساپ، ئىسسىق ھورلاردىن ۋە سوغۇق ئارىلاشقان توپىلاردىن خالىي، بۇلارنىڭ ھەممىسى يامغۇر سۈيىنىڭ ساپلىقىنى تەقەززا قىلىدۇ.

باھار يامغۇرى ياخشى دېگۈچىلەر مۇنداق دەيدۇ: ھارارەت قۇيۇق ھور (پار) لارنى تارقىتىدۇ ۋە ھاۋانىڭ سالقىن بولۇشىنى تەقەززا

قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن سۇ يەڭگىل بولىدۇ ۋە تۇپراق قىسمى ئازلايدۇ، دەل ـ دەرەخ، ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ياشىرىش ۋاقتىغا ۋە خۇشبۇي ھاۋاغا توغرا كېلىدۇ.

شافىئىي رەھمەھۇللاھ ئەلەيھىنىڭ زىكرى قىلىشىچە ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئىدۇق، يامغۇر يېغىپ كەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆينىكىنى سېلىپ مۇنداق دېدى: بۇ يامغۇر پەرۋەردىگارىم تەرىپىدىن يېڭىلا چۈشتى. [مۇسلىم 2080 ـ ھەدىس]

## 20 ـ "ف"

### 1 ـ سۈرە فاتىھە (فَاتِحَةُ الْكِتَابِ)

سۈرە فاتىھە ئۇ ـ ئۇممۇل قۇرئان، تەكرار ئوقۇلىدىغان يەتتە ئايەت، تولۇق شىپا، مەنپەئەتلىك دورا، كامىل دەم سېلىش، بايلىق ۋە نىجاتلىقنىڭ ئاچقۇچى، قۇۋۋەتنى ساقلىغۇچى، ئۇنىڭ قەدرىنى بىلگەن، ھەققىنى ئادا قىلغان، ئۆز كېسىلىگە ئۇنى ياخشى تىلاۋەت قىلغان، ئۇنىڭ شىپا بولۇشىدىكى ھېكمەت ۋە سىررىنى ياخشى چۈشەنگەن ئادەملەرنىڭ غەم ـ ئەندىشە ۋە قورقۇنۇچلىرىنى يوقاتقۇچىدۇر.

بۇ نۇقتىنى ياخشى چۈشەنگەن بەزى ساھابىلەر بۇ سۈرنى يىلان ـ چايان چاققانغىمۇ ئوقۇدى، ۋاقتىدا ساقايدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ساھابىگە: ئۇ سۈرىنىڭ دەم سېلىش ئايەتلىرى ئىكەنلىكىنى قانداق بىلدىڭ؟ دېدى.

مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشكەن، ئۆتكۈر كۆز نۇرىنىڭ ھىمايىسىگە ئېرىشكەن، بۇ سۈرىنىڭ سىرلىرىنى چۈشەنگەن، بۇ سۈرە ئۆز ئىچىگە ئالغان مەزمۇنلارنى (يەنى تەۋھىد، ئاللاھنىڭ ئىسىملىرى، سۈپەتلىرى ۋە قىلمىشلىرىنى تونۇش، شەرىئەت، تەقدىر ۋە قايتا تىرىلىشنى ئىسپاتلاش، ئۇلۇھىيەت ۋە رۇبۇبىيەت تەۋھىدلىرىنى مۇستەھكەملەش، كامىل تەۋەككۇل قىلىش، ھەممىنى ئىشلار ئىگىسى، ھەمدۇسانا ئىگىسى، ياخشىلىق ئىگىسى ۋە ھەممىنىڭ ئىگىسى ئاللاھقا تاپشۇرۇش، ئىككى دۇنيا بەختى بولغان ھىدايەتنى شۇ بىر ئاللاھتىنلا

تىلـەش، ئـۇ ھىدايـەتنىڭ مەنپـەئەتنى جـەلب قىلىـپ، زەرەرنـى يوقىتىشتىكى باغلىنىشنى بىلىش، تولۇق بولغان مۇتلەق ئاپىيەتلىك ۋە كامىل نېمەتلەرنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ھىدايەتكە باغلىق ئىكەنلىكىنى بىلىش... قاتارلىقلار) نـى بىلگـەن ئـادەم، كۆپلىگـەن دورا ۋە دەم سېلىشلاردىن بىھاجەت بولىدۇ، ئۇ ئادەمگە ياخشىلىقنىڭ ئىشىكى ئېچىلىدۇ، يامانلىقنىڭ سەۋەبلىرى يوقىلىدۇ.

يۇقىـرىقىلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۇچـۇن تەبىئـەتنى، ئـەقىلنى، ئىماننى يېڭىلاشقا توغرا كېلىدۇ، ئاللاھ بىلەن قەسەمكى بۇزۇق پىكىر، ئالدامچى بىدئەت بولسىلا سۈرە «فاتىھە» ئەڭ توغرا ۋە ئوچۇق يول بىلەن ئۇنى رەت قىلىدۇ ۋە ئىنكار قىلىدۇ.

ئىلاھـى مەرىپـەتنىڭ ئىشـىكلىرى، قـەلبنىڭ ئىللـەتلىرىدىن ساقايتىدىغان دورا ۋە ئەمەللەر بولۇپلا قالسا «فاتىھە» ئۇنىڭ ئاچقۇچى ۋە ئۇنىڭغا دالالـەت قىلغۇچىـدۇر، ئالەملـەر پەرۋەردىگـارى تەرەپـكە ماڭىدىغان بىرەر يول بولۇپلا قالسا سۈرە «فاتىھە» ئۇنىڭ باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىش نوقتىسىدۇر.

ئـاللاھ بىلـەن قەسـەمكى بـۇ سـۈرىنىڭ قـەدرى بـەكلا چوڭـدۇر، ھەقىقەتەن بەكلا چوڭدۇر، پەقەت بەندە بەندىلىگىنى بۇ سۈرە بىلـەنلا ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ، شۇ سۈرىگىلا ئېسىلىدۇ، ئۇ سۈرە بىلـەنلا سۈرە «فاتىھە» بىلەن گەپ قىلىنغۇاتقان زاتنى، سۈرە «فاتىھە»نى تولۇق شىپا، يېتەرلىك قوغدىنىش ۋە ئوچۇق نۇر قىلىـپ چۈشۈرگەن زاتنى بىلىدۇ ۋە ئـۇ سـۈرە «فاتىھـە»نـى ۋە ئۇنىـڭ تەقـەززالىرىنى ئۆلچەمگـە لايىـق چۈشىنىدۇ... بىدئەت، شېرىك ۋە باشقا قەلب كېسەللىكلىرىگە دۇچار بولۇشىنىڭ ئاساسلىق سـەۋەبى بـۇ سـۈرنى توغـرا، تولـۇق، ياخشـى چۈشەنمىگەنلىكتىندۇر.

سـۈرە «فاتىھـە» جەننـەتنىڭ ئـاچقۇچى بولغـاندەك، زېمىـن بايلىقلىرىنىڭمۇ بۈيۈك ئاچقۇچىدۇر، لېكىـن ھـەممىلا ئادەم بـۇ ئاچقۇچ بىلـەن ئاچىدىغان يـەرنى ئاچالىشـى مۇمكىـن ئەمـەس، ئەگـەر بايلىق ئىزدىگـۈچىلەر بـۇ سـۈرىنىڭ سىرىنى بىلسـە ۋە مـەنالىرىنى ۋۇجۇدىغا كەلتۈرسە ۋە بۇ ئاچقۇچقا چىش چىقارسا، ئېچىشنىمۇ ئەپلىك ئاچسا، ھېچقانداق توسالغۇسىز، قىيىنچىلىق تارتمايلا ئىزدىگەن بايلىقلىرىغا

ئېرىشكەن بولاتتى.

بىز بۇ گەپنى يەكۈنلەتەكلىك قىلىپ ياكى گەپ تاپالماي قىلمىدۇق، بەلكى ھەقىقەتەن راستچىللىق بىلەن دەۋاتىمىز، لېكىن ئاللاھ تائالانىڭ دۇنيا ئاھالىلىرىنىڭ كۆپ قىسمىدىن بۇ سىرنى مەخپىي قىلغانلىقىنىڭ ھېكمىتى ھەقىقەتەن ئاجايىپتۇر، خۇددى ئۇلاردىن يەر بايلىقلىرىنى يوشۇرغاندىكى كامىل ھېكمەتكە ئوخشاش.

يوشۇرۇن بايلىقلارغا شەيتانى ناچار روھلار گاھىدا خىزمەت قىلىپ قالىدۇ، ئۇ ئىنسان بىلەن بايلىق ئارىسىنى توسايدۇ، بۇ روھلارنى پەقەت ئىگىزلىكتىكى ئۇلۇغ روھلارلا قوغلىيالايدۇ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىمانى ھالىتى بىلەن ناچار روھلار ئۈستىدىن غەلبە قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ شەيتان تەك كىلەلمىگۈدەك قورالىرى بار، كۆپىنچە كىشىلەر بۇ دەرىجىدە ئەمەس، ئۇ روھلار بىلەنمۇ قارشىلىشالمايدۇ ۋە ئۇلارنى قوغلىيالمايدۇ، ئۇ ناچار روھلارنىڭ مويىغىمۇ تېگەلمەيدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «كىم كافىرنى ئۆلتۈرسە (ئۇرۇشتا) ئۆلگۈچىنىڭ مال ـ مۈلكى ئۆلتۈرگۈچىگىدۇر» دېگەن.

## 2 ـ خېنە گۈلى (فَاغِيَةٌ)

ئۇ ئەڭ ياخشى خۇشبۇيدۇر، ئىمام بەيھەقىنىڭ «ئىمانىنىڭ شاخلىرى» دېگەن كىتابىدا ئابدۇللاھ ئىبنى بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيا ـ ئاخىرەتتە ئەڭ ياخشى خۇشبۇي خېنە گۈلىدۇر».

مەزكۇر كىتابتا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خېنە گۈلىنى بەك ياخشى كۆرەتتى.

بۇ ئىككى ھەدىسنىڭ راست ـ يالغانلىقىنى بىلمەيمىز، بىلمىگەن نەرسە بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن يالغان گۇۋاھلىق بەرمەيمىز.

ئۇ ئىسسىقلىق ۋە قۇرۇقلۇقتا مۆتىدىلدۇر، ئۇنىڭدا ئازراق قەۋزىيەت بار، كىيىملەر ئارىسىغا قويسا كۈيە يېمەيدۇ، كىرىشىپ قېلىش ۋە پارالىچ كېسەللىكلىرىنىڭ مەلھىمىگە قوشۇلىدۇ، ئۇنىڭ مېيى ئەزالارنى ئازادىلەشتۈرۈپ نېرۋىنى يۇمشىتىدۇ.

## 3 ـ كۈمۈش (فِضَّةٌ)

‹پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈزۈكى كۈمۈش ئىدى، ئۈزۈكنىڭ كۆزىمۇ كۈمۈش ئىدى، قىلىچىنىڭ سىپىمۇ كۈمۈش ئىدى›.

كۈمۈش قاچىدا ئۇسسۇزلۇق ئىچىش مەنئى قىلىنغاندەك، كۈمۈش كىيىم كىيىش ياكى زىننەتلىنىش مەنئى قىلىنمىغان، قاچا خارەكتېرى كىيىم ـ كېچەك خارەكتېرىدىن ئىنچىكىرەك، شۇنىڭ ئۈچۈن ئاياللار كۈمۈشتىن كىيىم ـ كېچەك كەيسە ياكى باشقا خىل شەكىلدە زىننەتلەنسە دورۇس بولىدۇ، ئەمما كۈمۈش قاچا ئىشلىتىشى هارامدۇر، قاچىنىڭ هارام بولغانلىقى كىيىم ـ كېچەكنىڭ هاراملىقىنى كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ، ھەدىستە: ‹كۈمۈشنى ئوينىساڭلار ئويناڭلار› دېيىلگەن، ئۇنى چەكلەش ئايەت ـ ھەدىس ياكى ئىجمائ بىلەن ئىسپاتلانغان دەلىل ئارقىلىق بولىدۇ، ئەگەر ئۇنى چەكلەيدىغان ئايەت ـ ھەدىس ياكى ئىجمائ بولسا ئۇنى چەكلەشكە بولاتتى مۇنداق دەلىل بولمىسا ئۇنى ئەرلەرگە هارام دېيىش تازا توغرا ئەمەس، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قولىغا ئالتۇن يەنە بىر قولىغا يىپەكنى ئېلىپ تۇرۇپ: ‹بۇ ئىككىسى ئۇممىتىمنىڭ ئەرلىرىگە هارام، ئاياللىرىغا هالال› دېگەن.

كۈمۈش ئاللاھنىڭ زېمىندىكى سىرلىرىدىن بىر سىردۇر، هاجەتلەرنىڭ تىلسىماتىدۇر، دۇنيا ـ خەلقىنىڭ ئۆزئارا ھېساب ـ كىتابىدىكى ئۆلچەمدۇر، كۈمۈش ئېگىسى كىشىلەر ئارىسىدا كۆزگە كۆرۈنۈپ، ھۆرمەتكە سازاۋەردۇر، سورۇنلارنىڭ بېشىدۇر، ئۇنىڭغا ئىشىكلەر تاقالمايدۇ، ئۇنىڭ سۆھبىتى زېرىكىشلىك ئەمەس، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئورۇنلاردىن تۇرۇش ئېغىر تۇيۇلمايدۇ، قوللار بىلەن ھۆرمەتلەپ ئىشارەت قىلىنىدۇ، كۆز قۇۋۋىتىنى ئۇنىڭغا مەركەزلەشتۈرىدۇ، ئۇ گەپ قىلسا ھەممە قۇلاق سالىدۇ، شاپائەت قىلسا شاپائىتى قوبۇل قىلىنىدۇ، گۇۋاھلىق بەرسە ئاقلىنىدۇ، سۆزلەۋېتىپ ئازسا ئەيىبلەنمەيدۇ، ئۆزى چاۋاش چال بولسىمۇ يىگىتلەردەك چىرايلىق كۆرۈنىدۇ.

ئۇ كۆكۈلنى ئاچىدىغان دورىلاردىن، غەم ـ ئەندىشە، يۈرەكنىڭ ئاجىزلىقى ۋە يۈرەكنىڭ رېتىمسىز سوقۇشىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇ چوڭلار مەجۇنغا قېتىلىدۇ، ئۇنىڭ خاسىيىتى بىلەن يۈرەكتىكى بۇزۇق

خىلىتلارنى چىقىرىپ تاشلايدۇ، بولۇپمۇ ساپ ھەسەل ۋە زەپەگە قېتىلسا.

ئۇنىڭ مىزاجى قۇرۇق سوغۇق، ھۆل ئىسسىقمۇ پەيدا بولۇپ قالىدۇ.

ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى يېقىن بەندىلىرىگە تەييار قىلغان جەننەتلەرنىڭ تۈتىنىڭ ئىككىسى ئالتۇندىن، ئىككىسى كۈمۈشتىن، يەنى ئۇنىڭ قاچىسى، كىيىم - كېچەكلىرى ۋە باشقىلار ھەممىسى ئالتۇن ياكى كۈمۈشتىن.

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئالتۇن - كۈمۈش قاچىدا ئۇسسۇزلۇق ئىچكەن كىشىلەرنىڭ قورسىقىغا قىيامەت كۈنى ئوت كىرگۈزىلىدۇ». [5634 - ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئالتۇن - كۈمۈش قاچىلاردا ئۇسسۇزلۇق ئىچمەڭلار ۋە ئۇنداق لېگەنلەردە تاماقمۇ يېمەڭلار، ئۇ دۇنيادا ئۇلار ئۇچۇن (كاپىرلار ئۇچۇن)، ئاخىرەتتە سىلەر ئۈچۈن» دېگەن. [بۇخارى 5426 - ھەدىس]

- نېمە ئۈچۈن ئالتۇن - كۈمۈش قاچىلار ھارام قىلىنىدۇ؟

جاۋاب شۇكى: ئىقتىسادى تەگىپۇڭلۇققا تەسىر يېتىدۇ، كىشىلەر ئەگەر ئۇنى قاچا - قۇچا قىلىۋالسا، ئىنسانىيەت مەنپەئەتى ئۈچۈن يارىتىلغان ئەسلى مەقسەتتىن چەتنەپ كەتكەن بولىدۇ.

بەزىلەر: ئۇنداق قاچىلار تەكەببۇرلۇق، مەنمەنلىك ئالامەتلىرى دەپ قارايدۇ.

يەنە بەزىلەر: بولسا پېقىر - مىسكىنلەر ئۇنى كۆرسە قەلبىگە سۇنۇقلۇق يېتىپ كۆڭلى يېرىم بولىدۇ دەپ قارايدۇ.

يۇقىرىقى جاۋابلارنىڭ ھېچقايسىسى پۇت دەسسەپ تۇرالمايدۇ، چۈنكى كىشىلەر ئالتۇن كۈمۈشنى قاچا - قۇچا قىلمىغان بىلەن كىيىم - كېچەك ياكى مەخسۇس شەكىلدە قۇيدۇرىۋالىدۇ، ئۇ پۇلمۇ ئەمەس قاچىمۇ ئەمەس، تەكەببۇرلۇق ۋە مەنمەنلىك ھەممىلا ئىشتا ھارامدۇر، مىسكىنلەرنىڭ قەلبىگە كەلسەك، ئۇنىڭمۇ ئاساسى يوق،

چۈنكى ئۇلار كاتتا ساراي ۋە كەڭرى باغچىلارنى، سۈپەتلىك قاتناش قوراللىرى، ئېسىل كىيىم ـ كېچەك ۋە لەززەتلىك تاماقلارنى كۆرگەندىلا كۆڭلى يېرىم بولىدۇ.

ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلارنىڭ هارام بولۇشىدىكى توغرا سەۋەب: ئۇ قاچىلارنى ئىشلەتكەندىكى شەكىل ۋە هالەت بەندىنىڭ بەندىلىك هالەت ۋە شەكلىگە تۈپتىن زىت كېلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇنىڭ سەۋەبىنى بايان قىلىپ، ‹ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچا ـ قۇچىلار دۇنيادا كاپىرلارنىڭ› دېدى، چۈنكى دۇنيادا ئۇلارنىڭ ئاخىرەتتە بەختكە ئېرىشىدىغان بەندىلىك نېسىۋىسى يوق، ئۇ نەرسىلەرنى ئاللاهنىڭ هەقىقىي بەندىلىرىنىڭ دۇنيادا ئىشلىتىش توغرا بولمايدۇ، ئۇلارنى پەقەت بەندىلىكتىن چىققان، ئاخىرەتتىن مۇشۇ دۇنيانى ئەلا بىلىپ رازى بولغانلارلا ئىشلىتىدۇ.

ـ 21 ـ "ق"

## 1ـ قۇرئان (قُرْآنٌ)

ئاللاه مۇنداق دېدى: ﴿بىز مۆئمىنلەرگە شىپا ۋە رەهمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز﴾ [سۈرە ‹ئىسرائ› 82 ـ ئايەت] ۋە ﴿ئى ئىنسانلار! سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نەسىھەت بولغان، دىللاردىكى دەرتكە (شەك ۋە نادانلىققا) شىپا بولغان، مۆئمىنلەرگە هىدايەت ۋە رەهمەت بولغان (قۇرئان) كەلدى﴾ [سۈرە ‹يۇنۇس› 57 ـ ئايەت]

قۇرئان ئۇ دۇنيا ئاخىرەتنىڭ كېسەللىرىگە، جىسمانى ۋە روهى كېسەللىكلەرنىڭ هەممىسىگە تولۇق شىپادۇر. ئۇنىڭ شىپاسىدىن كۆرگەنلا ئادەم شىپا تاپالمايدۇ ۋە شىپا ئەهلى بولالمايدۇ، بىمار ئۇ قۇرئان بىلەن داۋالىنىشنى ياخشى ئېلىپ بارالىسا، كېسىلىگە سادىق ئىمان، تولۇق قوبۇل، جەزمەن ئېتىقاد ۋە قالدى شەرتلەرنى تولۇقى بىلەن ئادا قىلالىسا، كېسەل ئۇ ئادەم بىلەن مەڭگۈ قارشىلاشمايدۇ.

ئاسمان زېمىننىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ سۆزىگە كېسەللىك قانداقمۇ قارشىلىق قىلالىسۇن؟ ئۇ (قۇرئان) شۇنداق سۆزكى تاغلارغا قويۇلغان بولسا تىتىلىپ، زېمىنغا قويسا پارچىلىنىپ كەتكەن بولاتتى... ئاللاه

ئۆز كىتابىنى چۈشىنىشكە نىسبەت ئەتكەن كىشىلەر ئۈچۈن، ھەرقانداق روھى ۋە جىسمانىي كېسەللىكلەرگە، ئۇ كېسەللىكلەرنىڭ سەۋەبىگە، پەرھىزىگە شۇنداق ئوچۇق ئىشارەت ۋە بېشارەتلەر قۇرئان كەرىمدە باردۇر.

كىتابىمىز بېشىدىلا قۇرئان كەرىمنىڭ تېببى ئىلمىنىڭ ئاساسلىرىنى بايان قىلىدىغانلىقى ھەققىدە توختىلىپ ئۆتتۇق، ئۇ ئاساسلار ساغلاملىقنى ئاسراش، پەرھىز قىلىش ۋە ئەزىيەتلەرنى چىقىرىپ تاشلاشتۇر. ئەمما قەلبى كېسەللىكلەرگە قارىتا قۇرئان كەرىم تەپسىلىي توختىلىدۇ، ئۇنىڭ سەۋەبلىرىنى، داۋاسىنى ئوچۇق بايان قىلىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دېگەن: ﴿بىزنىڭ ساڭا ئۇلارغا تىلاۋەت قىلىنىپ تۇرىدىغان كىتابنى نازىل قىلغانلىقىمىز ئۇلارغا (مۆجىزە بولۇشقا) كۇپايە قىلمىدىمۇ؟﴾ [سۈرە ‹ئەنكەبۇت› 51 ـ ئايەت] قۇرئان بىلەن شىپا تاپمىغان ئادەمگە ئاللاھ شىپالىق بەرمىسۇن! قۇرئان كىپايە قىلمىغان ئادەمگە ئاللاھ كۇپايە بەرمىسۇن!

### 2 ـ تەرخەمەك (قِثَّاءٌ)

ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۆل خورما بىلەن تەرخەمەك يەيتتى. [ئەبۇ داۋۇد 3835 ـ ھەدىس]

تەرخەمەك ئىككىنچى دەرىجىلىك ھۆل سوغۇق، ياللۇغلانغان ئاشقازاننىڭ ھارارىتىنى ئۆچۈرىدۇ، ئۇنىڭ بوزۇلۇشىنى كېچىكتۈرىدۇ، دۇۋسۇن ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، پۇرىقى كۆڭلى ئايىنغان ئادەمگە مەنپەئەتلىك، ئۇرۇقى سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ، ياپرىقىنى ئىت چىشلىۋالغان يەرگە سۇرسە پايدا قىلىدۇ.

ئۇ ئاشقازاندىن تېزلا پەسكە ماڭمايدۇ، ئۇنىڭ سوغۇقى ئاشقازاننىڭ بەزى يەرلىرىگە زىيانلىق، ئۇنىڭ سوغۇقلىقى ۋە ھۆللىكىنى قايتۇرىدىغان بىرەر نەرسىنى قوشۇپ يېيىش كېرەك، خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرخەمەكنى ھۆل خورما بىلەن يېگەندەك. خورما، قۇرۇق ئۈزۈم ياكى ھەسەل بىلەن قوشۇپ يېيىلسە تەڭشىلىدۇ.

### 3 ـ قۇستى (قُسْطٌ)

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنىڭ ئەڭ ياخشى دوراڭلار قان ئېلىش (لوڭقا قويۇش) ۋە دېڭىز قۇستىسىدۇر».

ئۇممۇ قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر ئۇد ھىندىنى لازىم تۇتۇڭلار، ئۇنىڭدا يەتتە شىپالىق بار، ئۇنىڭ بىرى كۆكرەك پەردە ياللۇغى». [بۇخارى 5692 ـ ھەدىس]

قۇستى ئىككى خىل بولىدۇ، بىرى ـ ئاق، ئۇنى ‹دېڭىز قۇستى› دېيىلىدۇ، يەنە بىرى ـ ‹قۇستى ھىندى›، بۇ بەك ئىسسىق، ئېقى يەڭگىلراقى، بۇلارنىڭ مەنپەئەتى ناھايىتى كۆپتۇر.

بۇ ئىككى خىل قۇستى ئۈچىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، بەلغەمنى قۇرىتىدۇ، زۇكامنى كېسىدۇ، ئىچسە جىگەر، ئاشقازاننىڭ سوغۇقتىن ئاجىزلىغىغا، تۆتقاقلىق ۋە تۆت كۈندە بىر تۇتىدىغان قىزىتمىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بېقىن ئاغرىشىنى توختىتىدۇ. زەھەر قايتۇرىدۇ، ھەسەل، سۇ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ مەئجۇن قىلىپ يۈزىگە سۈرۈلسە سەپكۈن، سىرىق داغلارنى چۈشىرىدۇ.

جالىنۇس مۇنداق دېگەن: ‹قۇستى ـ تارتىشىپ قېلىش، بېقىن ئاغرىقى... لارغا پايدا قىلىدۇ، تاسما مەدەنى يوقىتىدۇ›.

ئەشۇ نادان تېۋىپلار يەھۇدىي، ناسارا، مۇشرىك تېۋىپلاردىن بىرەر رىتىسىپ ياكى داۋالاش ئۇسۇلى ھەققىدە ئىككى كەلىمە سۆز تېپىۋالسا، ئۇلار سۆزىسىز ئۇنىڭغا تەسلىم بولۇپ، قول قويۇپ، قوبۇل قىلاتتى، تەجرىبىلەرنى ئۆزلۈكىدىن ئۆزلىرى ئېلىپ باراتتى... توغرا! بىز ئادەتلىنىشنىڭ داۋالاشقا ئۈنۈملۈك ياكى سەلبى تەسىرى بارلىقىنى ئىنكار قىلمايمىز، ھەرئادەم ئۆگەنگەن، ئادەتلەنگەن دورا ۋە ئوزۇقلۇقنى ئىستېمال قىلسا ئادەتلەنمىگەندىن ياخشى تەسىر قىلىدۇ ۋە مۇۋاپىق كېلىدۇ، ھەتتا ئادەتلەنمىگىنى زادىلا مەنپەئەت قىلماسلىقى مۇمكىن.

پىشقەدەم تېۋىپلارنىڭ سۆزى (ئۇ سۆزلەر گەرچە مۇتلەق بولسىمۇ) بويىچە داۋالاش يەنىلا مىزاج ۋە ۋاقىت، جاي ۋە ئادەتلەرگە

مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ، ئالىملارنىڭ بۇ قەيتتىئەشۇ يەھۋد، ناسارا ۋە مۇشرىك تىۋىپلارنىڭ سۆزى ۋە مەرىپىتىگە تەسىر كۆرسىتەلمىگەن ئىكەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك راستچىل پەيغەمبەرنىڭ سۆزىگە سەلبىي تەسىر كۆرسىتەرمۇ؟ ئەپسۇس! ئىنسان جاھالەت ۋە زۇلۇمدىن مۇرەككەپ بولغان مەخلۇقتۇر، پەقەت ئاللاھ ئىمان روھى بىلەن مەدەت بەرگەن، ھىدايەت نۇرى بىلەن قەلبىنى يورۇتىدىغان كىشىلەرلا بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر.

## 4 - شېكەر قومۇش (قَصَبُ السُّكَّرِ)

ھەدىستە «شېكەر قومۇشىنىڭ سۈيى شېكەردىن تاتلىق» دېيىلگەن. [تىرمىزى 2447] ھەدىستە «شېكەر» سۆزىنى پەقەت مۇشۇ جايدىلا ئۇچراتتىم.

شېكەر يېڭىدىن پەيدا بولغان بولۇپ، قەدىمقى تىۋىپلار بۇ ھەقتە سۆز قالدۇرمىغان، ئۇلار شېكەرنىمۇ بىلمەيتتى، ئۇسسۇزلۇقلار ھەققىدە توختالغاندا شېكەر توغرۇلۇق گەپ قىلمايتتى، ئۇلار ھەسەلنى ئوبدان بىلەتتى، دورىلىرىغا ھەسەل قوشاتتى.

شېكەر قومۇشى ھۆل ئىسسىق، يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ، دۇۋساق ۋە نەپەس يوللىرىدىكى ھۆللۈكنى ھەيدەيدۇ، شېكەر قومۇشى شېكەرگە قارىغاندا يۇمشىتىش رولى يۇقىرى، ئۇ قەي قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ، باھنى زىيادە قىلىدۇ، ئەففان ئىبنى مۇسلىم مۇنداق دېگەن: «تاماقتىن كېيىن شېكەر قومۇشى شورىسا پۈتۈن كۈن خوشاللىق نېسىپ بولىدۇ». ئۇنى ئوتقا قاقلاپ يېسە كۆكرەك ۋە گالنىڭ يىرىڭلىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، يەل پەيدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ دورىسى پوستىنى سۈيۈۋېتىپ، ئىسسىق سۇدا يۇيۇپ ئاندىن يېيىش.

توغرا كۆز قاراش شېكەرمۇ ئىسسىق (بەزىلەر سوغۇق دەپ قارايدۇ)، ئەڭ ياخشى شېكەر ئاق ناۋات قىلىنغان شېكەردۇر، شېكەرنىڭ يېڭىدىن كونىسى ياخشى، ئۇنى قاينىتىپ، كۆپىكىنى ئېلىۋېتىپ ئىچىلسە، تەشنالىق ۋە يۆتەلنى باسىدۇ، سەپرا پەيدا بولىدىغان ئاشقازانغا زىيانلىق، ئۇنىڭ زىيىنىنى لىمون سۈيى ياكى نارەنج (بىرخىل لىمون) ياكى پوستىلىق ئانار بىلەن قايتۇرىمىز.

بەزىلەر شېكەرنى ھەسەلدىن ئارتۇق كۆرىدۇ، چۈنكى شېكەرنىڭ ھارارىتى ئاز ۋە يەڭگىل، بۇ قەستەن شېكەرنى ھەسەلدىن ئۈستۈن كۆرگەنلىك، شېكەرگە قارىغاندا ھەسەلنىڭ مەنپەئەتلىرى كۆپتۇر، ئاللاھ تائالا ھەسەلنى شىپا ۋە داۋا، قوشۇمچە يېمەكلىك ۋە تاتلىق - تۈرۈم قىلدى، ھەسەلنىڭ مەنپەئەتلىرى ئالدىدا شېكەر نەلەردە قالىدۇ - ھە؟ ھەسەل ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، كۆزنى ئۆتكۈر قىلىدۇ، كۆز قاراڭغۇلۇقىنى ھەيدەيدۇ، ئاغزىنى چايقاپ، غەر - غەر قىلسا بەرسە يۇتقۇنچاق ياللۇغىنى قايتۇرىدۇ، پارالىچ ۋە ئېغىز مايماق كېتىشكە پايدا قىلىدۇ، سوغۇقتىن بولغان بارلىق كېسەللەرگە شىپا، ئۇ كېسەللەر بەدەننىڭ ھەممە يېرىدىكى ھۆللۈكتىن پەيدا بولىدىغان بولۇپ، ھەسەل ئۇ ھۆللۈكلەرنى بەدەننىڭ چوڭقۇر يېرىدىن، ھەممە يېرىدىن تارتىدۇ، ھەسەل ساغلاملىقنى ئاسرايدۇ، بەدەننى قىزىتىدۇ، باھنى زىيادە قىلىدۇ، سىڭدۈرۈش، ھەيدەش، تومۇر ئېغىزلىرىنى ئېچىش، ئۈچەينى تازلاش، مەددە قۇرتىنى چۈشۈرۈش، يېرىك ۋە سېسسىشنى چەكلەش، قوشۇمچە يېمەكلىك بولۇش، بەلغەم مىزاج ۋە ياشانغانلارغا ھەممىدە سوغۇق مىزاجلارغا مۇۋاپىق كېلىش... قاتارلىق ئالاھىدىلىككە ئىگە، بۇنىڭغا نىسبەتەن شېكەر نەلەردە قالىدۇ؟ شېكەر بۇ ھالەتتە ھەسەلگە يېقىنمۇ كەلمەيدۇ.

22 - "ك"

**1 - تۇمار ياكى پۈتۈك (كِتَابٌ لِلتَّعْوِيْذَاتِ)**

**2. مۆخ (كَمْءَةٌ)**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۆخ تەرەنجەبىن جۈملىسىدىن بولۇپ، ئۇنىڭ سۈيى كۆزگە شىپا». [بۇخارى **4478** -، مۇسلىم **5310** - ھەدىسلەر]

ئۇ ئۈچىنچى دەرىجىلىك ھۆل سوغۇق، ئاشقازانغا ياخشى ئەمەس، ھەزىم بولۇشى ئاستا، داۋاملىق يەپ بەرسە ئۈچەي توسۇلۇپ قېلىش، سەكتە، پارالىچ، ئاشقازان ئاغرىقى، سۈيدۈك قىيىن بولۇش... قاتارلىق كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلىدۇ، قۇرۇقىغا قارىغاندا ھۆلىنىڭ زىيىنى

ئازراق، ئۇنى ھۆل (نەم) توپىدا ساقلىغاي. ئۇنى سۇ، تۇز ۋە يالپۇز بىلەن قاينىتىپ، ماي ۋە ھەرخىل دورىلار بىلەن يېگەي، چۈنكى ئۇنىڭ جەۋھىرى تۇپراقتۇر. ئۇنىڭ ئوزۇقلۇغى ناچاردۇر، بىراق ئۇنىڭدا يەڭگىللىككە دالالەت قىلىدىغان سۇلۇق جەۋھەر بار. ئۇنى كۆزگە سۈرمە قىلىپ سۈرۈش، كۆز قاراڭغۇلىقىغا ۋە ئىسسىقتىن بولغان كۆز ئاغرىقىغا شىپا، پىشقەدەم تېۋىپلار بىردەك ھالدا مۇخ سۈيىنىڭ كۆزنى روشەنلەشتۈرىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىشىدۇ.

ئەگەر بۇ يەردە: ‹مۇخ تەرەنجىبىن جۈملىسىدىن› دېگەن سۆز مۇخمۇ ئەينى ۋاقىتتا يەھۇدىيلارغا ئاسماندىن تەييار چۈشكەن يېمەكلىكلەر قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ دېگەنلىك، ئۇنداقتا ئاللاھ ئاسماندىن چۈشۈرگەن نەرسە نېمە ئۈچۈن يۇقىرىقىدەك زىيانلىق نەرسە بولۇپ چىقىدۇ؟ ئاللاھ ئاسماندىن زىيانلىق نەرسىنى يەھۇدىيلارغا نېمەت قىلىپ چۈشۈرمىدىمۇ؟ بۇنىڭ جاۋابى نېمە؟ دېيىلسە

بۇنىڭ جاۋابى مۇنداق: شۇنى بىلىش كېرەككى ئاللاھ ھەر نەرسىنى ناھايىتى پۇختا ۋە چىرايلىق ياراتتى، يارالمىش نەرسىلەر يارىتىلغان ۋاقىتتا ئىللەت ۋە ئاپەتلەردىن ساغلام ۋە خالىيدۇر، يارىتىلغان مەقسەتكە مەنپەئەتى تولۇقتۇر، ئۇلار يولۇققان ئاپەت ۋە ئىللەتلەر يېقىن بولۇش، ئارىلىشىش ۋە باشقا بۇزۇلۇش پەيدا قىلىدىغان سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن بولىدۇ. ئەگەر ھېچقانداق سەۋەبلەرگە يولۇقتۇرماي، ئەسلى يارالمىش ھالىتى بىلەن قالدۇرۇلسا ئاپەت ۋە ئىللەتتىن خالىي بولىدۇ.

دۇنيا ۋە ئۇنىڭ پرىنسىپ ـ قائىدىلىرىنى بىلىدىغان ئادەم ھاۋا، تۇپراق، سۇ ۋە ئوت ئۆزگىرىش، ھايۋانات ۋە كىشىلەرنىڭ بۇزۇلۇش سەۋەبلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ كېيىن پەيدا بولغان ھادىسە ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ... ئادەم بالىلىرىنىڭ قىلمىشلىرى ۋە ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلەرگە مۇخالىپ ھەرىكەتلىرى ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئومۇمىي ۋە خۇسۇسىي بالايى ـ ئاپەتلەرنى ياغدۇرۇپ، ھەرخىل كېسەللىك، قەھەتچىلىك... لەرنى پەيدا قىلىدى. زېمىندىكى مېۋە ـ چېۋە، ئۆسۈملۈك ۋە باشقا نەرسىلەرنىڭ بەرىكىتى كۆتۈرۈلۈپ، مەنپەئەتلىرى بىر ـ بىرلەپ

يوقالماقتا...

ئەگەر بۇنىمۇ چۈشۈنەلمىسىڭىز ئاللاھ تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتىنى ئوقۇڭ: ﴿ئىنسانلارنىڭ قىلغان گۇناھلىرى تۈپەيلىدىن قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت يۈز بەردى، ئاللاھ ئۇلارنى تەۋبە قىلسۇن دەپ، قىلمىشلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ (جازاسىنى) ئۇلارغا تېتىتتى﴾ [سۈرە «رۇم» 41 ـ ئايەت]. ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتنى دۇنيا ئەھۋالىغا قارىتا چۈشۈرگەن بولۇپ، بۇ ئايەت بىلەن رىياللىقنى سېلىشتۇرۇپ، تەتبىقلاپ كۆرۈڭ! شۇچاغدا سىز ئاپەت ۋە ئىللەتلەرنىڭ ھەر ۋاقىت مېۋە ـ چېۋە، زىرائەت ۋە ھايۋاناتلارغا قانداق چۈشۈنىدىغانلىقىنى، بۇ ئاپەتلەرگە ئەگىشىپ يەنە قانداق ئاپەتلەرنىڭ ياغىدىغانلىقىنى بىلىپ قالىسىز، كىشىلەر قاچانكى ھەقىقەت يولىدىن چىقىپ، زۇلۇم يولىنى تۇتىدىكەن، ئاللاھ تائالا يېمەكلىكلىرىدە، مېۋىلىرىدە، ھاۋالىرىدا، سۇلىرىدا، بەدەنلىرىدە، يارالمىشىدا، سۈرەتلىرىدە، شەكىللىرىدە يېڭى ـ يېڭى ئاپەت ۋە ئىللەتلەرنى پەيدا قىلىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ زۇلمى، يامان قىلمىشلىرى ۋە يولدىن چىقىشلىرىغا قارىتا ئوخشاشمىغان شەكىلدە ۋە مىقداردا ئاپەت ۋە ئىللەتلەرنى ئارقا ـ ئارقىدىن پەيدا قىلىدۇ.

ئەسلىدە دانلىق زىرائەتلەر بۈگۈنكىدىن چوڭ ئىدى، بەرىكەت كۆپ ئىدى، ئىمام ئەھمەدنىڭ رىۋايىتىدە: ئۇمەۋىيلار سۇلالىسىنىڭ خەزىنىسىدە بىر قاپچۇق بولۇپ، ئۇنىڭدا بىر دانە خورمىنىڭ ئۆرۈقىدەك بۇغداي بار ئىكەن، ئۇ بۇغدايغا «بۇنداق بۇغداي ئادالەتلىك كۈنلەردە ئۈنەتتى» دەپ يېزىلغان ئىدى.

بۈگۈنكى ئومۇمىي ئاپەت ۋە كېسەللىكلەر ئىلگىرىكىلەرنى ئازابلىغان ئازابنىڭ قالدۇقى بولۇپ، بۇ ئالدىنقىلارنىڭ قىلغىنىنى قىلىۋاتقان كىشىلەر ئۈچۈن ئادىل ھۆكۈم ۋە مۇۋاپىق جازادۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋابا ھەققىدە توختىلىپ: «بۇ يەھۇدىيلارغا ئەۋەتكەن ئازابنىڭ قالدۇقى» دېگەن. شۇنىڭدەك ئاللاھ تائالا ئاد قەۋمىگە يەتتە كېچە، سەككىز كۈندۈز دەھشەتلىك بوران ئەۋەتكەن، ئاندىن ئۇنىڭ قالدۇقىنى يەر شارىدا بۈگۈنگىچە قالدۇرۇپ قويغان، بۇ بولسا كېيىنكىلەرنىڭ ئىلگىرىكىلەردىن ياكى ئاپەتكە يولۇقمىغانلارنىڭ

يولۇقۇقانلاردىن ئالدىغان ئىبرىتى ئۈچۈندۇر.

ياخشى ياكى يامان ئەمەللەرنىڭ تەقەززا قىلىدىغان تەسىرىنى ئاللاھ تائالا مۇشۇ ئالەمدىلا يارىتىقان ئىكەن. مەسىلەن: ياخشىلىق، زاكات، سەدىقە چەكلەنسە ئاسماندىن يامغۇر چەكلىنىپ، قۇرغاقچىلىق، قەھەتچىلىك ۋە ئاچارچىلىق پەيدا بولاركەن... غېرىب ـ مىسكىنلەرگە زۇلۇم قىلىش، ئۆلچەمنى ساق تۇتماسلىق، كۈچلۈك ئاجىزغا تاجاۋۇز قىلىش...لار پادىشاھ ـ ئەمەلدارلارنىڭ زالىملىقىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىكەن... ئۇلاردىن (ئەمەلدارلاردىن) رەھىم تەلەپ قىلىنسا رەھىم قىلىنمايدىكەن، شەپقەت تەلەپ قىلىنسا رەت قىلىنىدىكەن، ئەمەلىيەتتە ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرى پۇقرالارنىڭ قىلمىشى بولۇپ، ئەمەلدارلار شەكلىدە ئاشكارا بولۇشىدۇر. ئاللاھ تائالا ئۆز ھېكمىتى ۋە ئادالىتى بىلەن كىشىلەرنىڭ قىلمىشلىرىنى شۇلارغا مۇناسىپ كېلىدىغان شەكىل ۋە ئۆلچەملەردە ئاشكارا قىلار ئىكەن: گاھىدا قەھەتچىلىك ـ ئاچارچىلىق بىلەن، گاھىدا زالىم ئەمەلدارلار بىلەن، گاھىدا ئومۇمىيۈزلۈك كېسەللىك بىلەن، گاھىدا ھەممىسىنى بىراقلا غەم ـ ئەندىشىگە سېلىش بىلەن، گاھىدا ئاسمان ـ زېمىندىكى بەرىكەتلەرنى كۆتۈرىۋېتىش بىلەن، گاھىدا دۈشمەن بىلەن، گاھىدا شەيتانلارنى ھۆكۈمران قىلىش بىلەن جازالايدۇ، ئۇ شەيتانلار ئۇلارنى ئازابىنىڭ سەۋەبلىرىگە ئاجايىپ قىززىقتۇرىدۇ... ھەر ئىنسان ئۆزىگە يارىتىلغان تامان يۈرۈپ كېتىدۇ.

ئاقىل ئادەم دۇنيانىڭ ھەممە يېرىگە نەزەر سالىدۇ، ئاللاھنىڭ ئادالىتى ۋە ھېكمىتىنى كۆرىدۇ، شۇ چاغدا ئۇ ئاقىلغا شۇ مەلۇم بولىدۇكى ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاملار ۋە ئۇلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى نىجاتلىق يولىغا مېڭىپتۇ، قالغان كىشىلەر ھالاكەت يولىغا قەدەم بېسىپتۇ، دوزىخقا ئايلىنىۋېتىپتۇ، ئاللاھ مەقسەتكە يەتكۈچىدۇر، ئۇنىڭ ھېكمىتىگە قوشۇمچە قىلغۇچى يوقتۇر، ئۇنى رەت قىلغۇچىمۇ يوقتۇر...

*****

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ‹مۆخنىڭ سۈيى كۆزگە شىپا› دېدى. بۇ ھەقتە ئۈچ خىل كۆز قاراش بار: بىرىنچى ـ ئۇنىڭ سۈيىنى يالغۇز

ئىشلەتكىلى بولمايدۇ، ئۇ باشقا دورىلار تەركىۋىگە قوشۇلىدۇ. ئىككىنچى ـ مۇخنى ئوتقا قاقلاپ، سۈيى ساقىغاندىن كېيىن، يالغۇز ئىستېمال قىلىنىدۇ، چۈنكى ئوت ئۇنى يۇمشىتىپ پىشۇرىدۇ، ئۇنىڭدىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى ۋە ھۆللۈكلەرنى ئېرىتىدۇ، مەنپەئەتلىك يېرىلا قالىدۇ. ئۈچىنچى ـ ھەدىستىكى مۇخ سۈيى ئەمەلىيەتتە يامغۇر ياكى شەبنەم چۈشكەندىن كېيىن قىلىپ قالغان سۇدۇر. بۇ ئۈچىنچى كۆز قاراش ئەمەلىيەتتىن بەكلا يىراقتۇر.

غافىقى مۇنداق دېگەن: مۇخ سۈيىنى سىنىك بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ سۈرمە قىلىپ كۆزگە سۈرسە كۆزگە ئەڭ پايدىلىق دورا بولىدۇ. كۆز قاپىقىنى كۈچلەندۈرىدۇ، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئۆتكۈرلەشتۈرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن كۆزگە كېلىدىغان ئاۋارىچىلىقلاردىن ساقلاپ قالىدۇ.

3 ـ كەباس (كَبَاثٌ)

4 ـ كەتەم (كَتَمٌ)

5 ـ ئۈزۈم تېلى (كَرَمٌ)

تال ئۈزۈمىنى ئەرەبلەر ‹كەرم› دەيتتى. بۇ سۆز ‹سېخى› ‹قولى ئوچۇق› ‹مېھمان دوست›... دېگەندەك مەنالاردا بولۇپ، ‹سەھىھ مۇسلىم› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۈزۈمنى ‹كەرم› دېمەڭلار، ‹كەرم› مۇسۇلمان ئادەمدۇر». [5830 ـ ھەدىس]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزىدە ئىككى مەنا بار: بىرى ـ ئۈزۈمنىڭ مەنپەئەتلىرى كۆپ بولغاچقا ئەرەبلەر ئۈزۈمنى ‹كەرم› دەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ‹كەرم› دەك كۆڭۈل خالايدىغان ۋە ياخشى كۆرىدىغان ئىسمنى ئۈزۈم ۋە ئۇنىڭدىن چىقىدىغان هاراقلارغا قويۇشنى ناخۇش كۆردى. يەنە بىرى ـ ‹كەسكىنلىكنىڭ ھەممىسى قاتتىقلىق ئەمەس، چۆگىلەپ يۈرگەن ئادەمنىڭ ھەممىسىلا مىسكىن ئەمەس› دېگەندەك، ئۈزۈمنىڭ پايدىسى كۆپ دەپلا ئۇنى ‹كەرم› (سېخى) دەپ ئاتىماڭلار، مۆئمىن ـ مۇسۇلمان ئادەمنىڭ كۆڭلى بۇ ئىسمغا ئەڭ ھەقلىق ۋە لايىقتۇر، مۆئمىننىڭ ھەممىلا يېرى ياخشى ۋە مەنپەئەتلىكتۇر دېمەكچى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىقى

سۆزى مۆئمىننىڭ قەلبىدە بولۇشقا تېگىشلىك ئىشلارغا ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈندۇر. مۆئمىننىڭ قەلبىدە ياخشىلىق، ساخاۋەت، ئىمان، نۇر، ھىدايەت، تەقۋا... ۋە ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ئۇزۇم لايىق بولغان سۈپەتلەردىن كۆپراق سۈپەتلەر بولۇشى كېرەك.

ئۇزۇم قۇرۇق سوغۇق، ياپرىقى، سېپى ۋە شاخلىرى بىرىنچى دەرىجىلىكنىڭ ئاخىرىدىكى سوغۇقتۇر. ئەگەر ئۇنى سوقۇپ باش ئاغرىقىغا سۈرسە باش ئاغرىقنى توختىتىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئىششىق ۋە ئاشقازان ياللۇغىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇزۇم شېخىنىڭ سۈيىنى ئىچسە قەي قىلىش (ياندۇرۇش) توختايدۇ ۋە قورساقنى قېتىدۇ، ئۇ شاخنىڭ يۆرىكىنى (ئوتتۇرىسىنى) چايناپ بەرسىمۇ يۇقىرىقىدەك ئۈنۈم بېرىدۇ. ئۇزۇم ياپرىقىنىڭ سۈيى ئۈچەي جاراھىتى، قان توختىماسلىق، قەي قىلىش، ئاشقازان ئاغرىش... لارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. باھاردا ئۇزۇم شېخىدىن تامچىلايدىغان سۇ، ئۇزۇم يىلىمىگە ئوخشاش ئىچىپ بەرسە تاشنى چىقىرىدۇ، سۈرسە (چاپسا) تەمرەتكە ۋە جاراھەتلىك قىچىشقاققا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇنى ئىستېمال قىلىشتىن بۇرۇن يۇزنى سۇ ۋە شولتا بىلەن يۇيۇۋېتىش كېرەك، ياغ (ماي) بىلەن قوشۇپ باشقا سۈرسە چاچ چۈشىدۇ، ئۇزۇم شېخىنىڭ كۈلىنى ئاچچىقسۇ ۋە قىزىل گۈلنىڭ مېيى بىلەن سۇزاپىنى قوشۇپ سۈرسە چاچ چىقىدۇ.

## 6 ـ كەرەپشە (كَرَفْسٌ)

كەرەپشە توغرۇلۇق بىر يالغان ھەدىس بار، ئۇ بولسىمۇ ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەنمىش: «كەرەپشە يەپ ئۇخلىغان ئادەم ئاغزى خۇشبۇي، چىش ئاغرىقىدىن خاتىرجەم ئۇخلايدۇ».

گەرچە بۇ ھەدىس يالغان بولسىمۇ لېكىن ‹بوستانى› دېگەن بىر خىل كەرەپشە ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ، يىلتىزى پاتاگغا ئېسىلسا چىش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۇ قۇرۇق ئىسسىق، (بەزىلەر ھۆلمۇ دەيدۇ) جىگەر ۋە تالدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ياپرىقى سوغۇق ئاشقازان، جىگەر ۋە ئاشقازانغا

مەنپەئەت قىلىدۇ، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى راۋانلاشتۇرىدۇ، تاشنى پارچىلايدۇ. ئۇنىڭ ئۇرۇقى تاش پارچىلاشتا تېخىمۇ كۈچلۈك. باھنى قوزغايدۇ، ئىغىزنىڭ سېسىق پۇرىقىنى ئالىدۇ.

ئىمام رازى مۇنداق دېگەن: چايان چېقىۋىلىشتىن ئەندىش قىلغان ئادەم كەرەپشە يېيىشتىن ئۇزىنى تارتقاي.

### 7 - كۇدە (كُرَّاثٌ)

كۇدە ھەققىدە بىر يالغان ھەدىس بار، ئۇ (ھەدىس) تە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەنمىش: كۇدە يەپ ئۇخلىغان ئادەم گومرويدىن خاتىرجەم ئۇخلايدۇ، ئۇنىڭ سېسىق پۇرىقى سەۋەبىدىن پەرىشتىلەرمۇ ئۇنى تاڭ ئاتقۇچە تاشلاپ كېتىدۇ.

ئۇ ئىككى خىل بولىدۇ. بىر خىلى - يەرلىك كۇدە، يەنە بىر خىلى - ياۋا كۇدە. يەرلىك كۇدە باشنى ئاغرىتقۇچى قۇرۇق ئىسسىق، پىشۇرۇپ يېيىلسە ياكى سۈيى ئىچىلسە سوغۇق گومرويغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇرۇقى سوقۇلۇپ، كۆمۈر مېيى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، قۇرۇت يەپ كەتكەن چىشنى ئىسلىسا قۇرۇتنى يوقىتىدۇ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. كۇدە ئۇرۇقى بىلەن مەقئەت ئىسلانسا گومرۇينى قورۇتىدۇ، يۇقىرىقىدەك پايدىسى بىلەن بىرگە ئۇ چىش ۋە چىش مىلىكىنى بۇزىدۇ، باشنى ئاغرىتىپ، ناچار چۈشلەرنى كۆرۈشكە سەۋەب بولىدۇ. كۆزنى قاراڭغۇلاشتۇرىدۇ، ئىغىزنى پۇرىتىدۇ. ئۇ يەنە سۈيدۈك ۋە ھەيزنى راۋانلاشتۇرىدۇ، باھنى قوزغايدۇ، ئۇنى ھەزىم قىلىش قىيىن.

## 23 - "ل"

### 1 - گۆش (لَحْمٌ)

ئاللاھ مۇنداق دېدى: ﴿ئۇلار كۆرىۋاتقان نېمەتنىڭ ئۈستىگە يەنە (ئۇلارنى) كۆڭلى تارتقان مېۋە ۋە كۆڭلى تارتقان گۆش بىلەن تەمىنلەيمىز﴾ [سۈرە (تۇر) 22 - ئايەت]، يەنە مۇنداق دېدى: ﴿كۆكۈللىرى تارتقان قۇش گۆشلىرى بېرىلىدۇ﴾ [سۈرە (ۋاقىئە) 21 - ئايەت]

‹ئىبنى ماجە› دە ئەبۇ دەرداﺋ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەھلى دۇنيا ۋە ئەھلى جەننەتنىڭ ئەڭ ياخشى تامىقى گۆشتۇر».[3305 ـ ھەدىس]

بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇنيا ـ ئاخىرەتتە ئەڭ ياخشى يېمەكلىك گۆشتۇر». [مۇسلىم 2431 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «‹سەرىيد› ھەممە تاماقلاردىن ئارتۇق بولغاندەك، ئائىشە ھەممە ئاياللاردىن ئارتۇقتۇر». [320/6 ـ ھەدىس]

ئىمام زۆھرىي مۇنداق دېگەن: گۆش يېيىش يەتمىش قۇۋۋەتنى ئاشۇرىدۇ.

مۇھەممەد ئىبنى ۋاسىئ مۇنداق دېگەن: گۆش ـ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىدۇ.

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: گۆش يەپ تۇرۇڭلار، ئۇ چىراينى ساپلاشتۇرىدۇ، قورساقنى بوشىتىدۇ، ئەخلاقنى ياخشىلايدۇ.

نافىئ مۇنداق دېگەن: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رامىزان بولسا ياكى سەپەرگە چىقسا گۆش يېمەي قالمايتتى.

بەزى رىۋايەتلەردە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن ئىكەن: قىرىق كۈن گۆش يېمىگەن ئادەمنىڭ ئەخلاقى ناچارلىشىپ كېتىدۇ.

‹ئەبۇ داۋۇد› تا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: گۆشنى پىچاق بىلەن پارچىلىماڭلار، ئۇ ئەجەم (ئەرەب ئەمەس) لەرنىڭ قىلىقىدۇر، سىلەر ئۇنى چىشلەپ يەڭلار، چىشلەپ يېيىش سىڭىشلىك بولىدۇ. [3778 ـ ھەدىس]

‹ئىمام ئەھمەد› پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پىچاق بىلەن گۆشنى كەسكەنلىكى ھەققىدىكى سەھىھ (توغرا) رىۋايەت بىلەن

يۇقىرىقى ھەدىسنى رەت قىلغان، بۇ ھەقتە ئىلگىرى بىز توختالغان.

گۆشلەر تەبىئىتى ۋە مەنپەلىرىگە قاراپ، ھەرخىل بولىدۇ، تۆۋەندە بىز ھەر خىل گۆشلەرنىڭ تۈرى، تەبىئىتى، مەنپەئەتى ۋە زىيانلىرى ھەققىدە قىسقىچە توختىلىمىز:

******

‹قوي گۆشى›

ئۇ ئىككىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىلىك ھۆل، ئۇنىڭ ئىككىنچى يىلغا قەدەم قويغان بىر يىللىقى ناھايىتى ياخشىدۇر. ھەزىمنى ياخشى قىلالايدىغان ئادەمگە كۈچ قوشقۇچى، ياخشى قاننى پەيدا قىلىدۇ، سوغۇق ۋە مۆتىدىل مىزاجلارغا، تەنھەرىكەتچىلەرگە، سوغۇق پەسىل ۋە سوغۇق جايدا ناھايىتى ياخشى ئۈنۈمى بولىدۇ، سەۋدا مىزاجلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، زېھىننى ۋە ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ، قېرى ۋە ئورۇق قوي گۆشى زىيانلىقتۇر، ساغلاملىقىمۇ شۇنىڭدەكتۇر.

قارا قوشقار ناھايىتى يېيىشلىك، يەڭگىل، تەملىك ۋە مەنپەئەتلىكتۇر.

پىچىۋېتىلگەننى تېخىمۇ مەنپەئەتلىك ۋە ياخشىدۇر، سېمىز ھايۋاننىڭ گۆشى قىزىللىرى يەڭگىل ۋە ياخشى ئوزۇقلۇقتۇر، پاقلان گۆشىنىڭ ئوزۇقلۇقى ئاز، ئاشقازاننىڭ ھارارىتىنى پەسەيتىدۇ.

گۆشنىڭ ياخشىسى ئۇستىخانلىقىدۇر، ئوڭ تەرىپى سول تەرىپىدىن يەڭگىل ۋە ياخشىدۇر، باش تەرىپى قۇيرۇق تەرىپىدىن ياخشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوينىڭ باش تەرىپىنى ياخشى كۆرەتتى، بېشىدىن باشقا باش تەرەپنىڭ ھەممىسى قۇيرۇق تەرەپكە قارىغاندا يەڭگىل ۋە ياخشىدۇر.

فەرەزدەق بىر ئادەمدىن گۆش سېتىۋالدى ۋە ئۇنىڭغا ‹گۆشنىڭ باش تەرىپىدىن بەر، بېشى بىلەن قورسىقىنى بەرمە، بارلىق كېسەللىك شۇ ئىككىسىدە› دېدى.

پاتاڭ گۆشى لەززەتلىك، يەڭگىل ۋە سىڭىشلىكتۇر، قول گۆشىمۇ

يەڭگىل، لەززەتلىك ۋە ئەزىيەتتىن ئەڭ يىراقتۇر، هەزىم بولۇشىمۇ تېزدۇر، هەدىسلەردە بايان قىلىنىشىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قول گۆشىگە ئامراق ئىكەنتۇق.

دۇمبە گۆشىنىڭ ئوزۇقلۇقى يۇقىرى، ياخشى قان ئىشلەپ چىقىرىدۇ. ‹ئىبنى ماجە› دە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «دۇمبە گۆشى ئەڭ ياخشى گۆشتۇر». **[3308 - هەدىس]**

********

‹ئۆچكە گۆشى›

ئۆچكە گۆشى هارارىتى ئاز قۇرغاقتۇر، ئۇنىڭدىن پەيدا بولغان خىلىت ياخشى ئەمەستۇر، هەزىم قىلىشىمۇ ياخشى ئەمەس، ئوزۇقلۇقمۇ ياخشى ئەمەس، تېكە گۆشى مۇتلەق ياخشى ناچاردۇر، قۇرغاقلىقى قاتتىق، هەزىم قىلىش قىيىن، سەۋدا خىلىت پەيدا قىلىدۇ.

جاهىز مۇنداق دېگەن: ماڭا پىشقەدەم تىۋىپلارنىڭ بىرى مۇنداق دېدى: ئى ئەبۇ ئوسمان! ئۆچكە گۆشىدىن هەزەر قىل، ئۇ غەم پەيدا قىلىدۇ، سەۋدانى قوزغايدۇ، ئۇنتۇلغاق قىلىدۇ، قاننى بۇزىدۇ، پەرزەنتلەرگىمۇ سەلبى تەسىر يەتكۈزىدۇ.

بەزى تىۋىپلار مۇنداق دېگەن: ئۆچكە گۆشىنىڭ ناچىرى قېرى ئۆچكىنىڭ گۆشىدۇر، بولۇپمۇ ئۇ ياشانغان ئادەملەرگە زىيانلىق، يەپ ئادەتلەنگەن ئادەمگە يامان تەسىر قىلمايدۇ.

جالىنۇس بىر يىللىق ئوغلاقنى ياخشى كەيموسنى تەڭشەيدىغان مۆتىدىل ئوزۇقلۇق دەپ قارىغان، ئۇنىڭ چىۋىشى ئوغلىقىدىن مەنپەئەتلىكراقتۇر.

‹نەسەئى› دا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆچكىگە ياخشى قاراڭلار، ئۇنىڭدىكى ئەزىيەتلەرنى ئېلىپ تۇرۇڭلار، ئۇ جەننەت هايۋانلىرىدىندۇر». (بۇ هەدىسنى تەكشۈرۈپ بېقىش كېرەك)

تىۋىپلارنىڭ ئۆچكە گۆشىنى زىيانلىق دەپ قارىشى جۇزئى (تارماق) هۆكۈمدۇر، ئۇ مۇتلەق ئومۇمىيلىققا ئىگە ئەمەس. ئۇ ئاجىز

ئاشقازان، يەڭگىل تاماقتا ئادەتلىنىپ ئۆچكە گۆشىگە ئادەتلەنمىگەن، ئاجىز مىزاجلار ئەھۋالىغا قاراپ ھەرخىل تەسىر قىلىدۇ. ئۇلار شەھەر ئاھالىلىرى بولۇپ، ھورۇر ـ ھالاۋەتلىك تۇرمۇشتا ياشايدۇ، ئۇنداق كىشىلەر ناھايىتى ئازدۇر.

********

‹ئوغلاق گۆشى›

ئۇ مۆتىدىللىگە يېقىن، بولۇپمۇ يېڭى تۇغۇلۇپ ئىمۋاتقان بولسا. ئۇنى ھەزىم قىلىش تېز، چۈنكى ئۇنىڭدا سۈتنىڭ كۈچى بار، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، كۆپ ئەھۋاللاردا كۆپىنچە كىشىلەرگە مۇۋاپىق كېلىدۇ، ئۇ تۆگە گۆشىدىن يۇمشاق، ئۇ پەيدا قىلغان قان مۆتىدىلدۇر.

*******

‹كالا گۆشى›

ئۇ قۇرۇق سوغۇق، ھەزىم قىلىش قىيىن، تېز يۇرۇشمەيدۇ، سەۋدا قان پەيدا قىلىدۇ، ئۇ پەقەت جاپاكەش كىشىلەرگىلا مۇۋاپىق كېلىدۇ، ئۇنى كۆپ يەپ بەرسە ئاق كېسەل، قىچىشقاق، سەپكۈن، ماخاۋ، تېرە كېسەل ۋە راك، ۋەسۋەسە، تۆت كۈندە بىر تۇتىدىغان قىزىتما ۋە ھەرخىل ئىششىق... لارغا ئوخشاش سەۋدا كېسەللىرىنى پەيدا قىلىدۇ. بۇ ھالەت كالا گۆشى يەپ ئادەتلەنمىگەن ياكى ئۇنىڭ زەررىنى پىلپىل، سامساق، دارچىن، زەنجىۋىل قاتارلىق دورا ـ دەرمانلار بىلەن قايتۇرۇپ تۇرمىغان ئادەملەرگە شۇنداق بولىدۇ. كالىنىڭ ئەركىكى سوغۇق، چىشى قۇرغاق.

توپاق گۆشىنىڭ سېمىزى ناھايىتى مۆتىدىل ئوزۇقلۇقتۇر، ئۇ ناھايىتى لەززەتلىك ۋە ماختىغۇچىلىكى بار گۆشتۇر، ئۇ ھۆل ئىسسىق بولۇپ، ھەزىم بولسا كۈچلۈك ئوزۇقلۇق بولىدۇ.

*******

‹ئات گۆشى›

‹سەھىھ بۇخارى› دا ئەسما بىنتى ئەبۇبەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زامانىدا بىر ئاتنى

سويۇپ يىدۇق. [5519 ـ ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىستە «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئات گۆشى يېيىشكە رۇخسەت بېرىپ، ئېشەك گۆشى يېيىشتىن چەكلىدى» دېيىلگەن. [5520 ـ ھەدىس]

مىقدام ئىبنى مەئدىكەرەب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئات گۆشى يېيىشتىن چەكلىگەنلىك توغرىسىدىكى ھەدىسى سەھىھ ھەدىس ئەمەس. [ئەبۇ داۋۇد 3790 ـ ھەدىس]

قۇرئان كەرىمدە خېچىر ۋە ئېشەك قاتارىدا ئۇلار بىلەن بىرگە ئاتنى تىلغا ئالغانلىقى ئۇنىڭ گۆشىنىڭ ھاراملىقىنى ئىپادىلىمەيدۇ، ياكى ئېشەك، قېچىرلارغا غەنىمەت تەقسىماتىدا ئاتنىڭ تەقسىماتىنى بېرىشكىمۇ دالالەت قىلمايدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە گاھى ئوخشاش نەرسىلەرنى بىرگە تىلغا ئالسا، گاھىدا ئوخشىمايدىغان نەرسىلەرنىمۇ بىرگە تىلغا ئالىدۇ، گاھىدا قارمۇقارشى نەرسىلەرنى تىلغا ئالىدۇ، قۇرئاندىكى ‹مىنىشكىلار ئۈچۈن› دېگىنى يېيىشنى چەكلەش ئۈچۈن ئەمەستۇر. بۇ ئايەتتىن بۇ ھايۋانلارنى مىنىشتىن باشقا مەنپەئەتلىنىشكە بولمايدىغانلىقى چىقمايدۇ، قۇرئاندا پەقەت ئۇ ھايۋانلارنىڭ مۇھىم، كۆزگە كۆرۈنگەن ئالاھىدىلىكلا تىلغا ئېلىنغان. يۇقىرىدىكى ئىككى ھەدىس سەھىھ ھەدىس بولۇپ، ئۇ ھەدىسلەر ئارا ياكى باشقا بىر ئېتىراز بىلدۈرگۈچى يوقتۇر.

ئات گۆشى قۇرۇق ئىسسىق، قاتتىق سەۋدا، يۇمشاق بەدەنلەرگە مەنپەئەت قىلمايدۇ.

******

‹تۆگە گۆشى›

بۇ گۆش ئەھلى سۈننى بىلەن راپىزىلەر ئارىسىدا، مۇسۇلمانلار بىلەن يەھۇدىي ئارىلىقىدا بولىدىغان پەرقلەردىن بىر پەرقتۇر.

يەھۇدىي ۋە راپىزىلەر تۆگە گۆشى يېمەيدۇ ۋە ئۇنى مەسخىرە قىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرى بىلەن مەيلى مۇقىم، مەيلى

سەپەردە ئات گۆشنى يەپ كەلگەن.

بوتىلاق گۆشى ئادەتلەنگەن ئادەمگە لەززەتلىك ۋە ياخشى گۆشتۇر، ئۆچكە گۆشگە ئۆگەنگەن ئادەمگە ئۆچكە گۆشى زىيان قىلمىغاندەك، ئۇلارغا كېسەلمۇ پەيدا قىلمايدۇ، ئۆچكە گۆشى بىلەن تۆگە گۆشىنى تىۋىپلارنىڭ سۆكىشى باياشات تۇرمۇشتىكى كىشىلەرگە قاراتقان گەپ. تۆگە گۆشى قۇرغاق ۋە ئىسسىق بولغاچقا سەۋدا پەيدا قىلىدۇ، ئۇنى ھەزىم قىلىش قىيىن.

ئۇنىڭدا ياخشى بولمىغان كۈچ بار، شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆگە گۆشى يېگەن ئادەمنى تاھارەت ئېلىشقا بۇيرىدى. بۇ ھەقتە ئىككى ھەدىس بولۇپ، بىر ـ بىرىگە قارمۇ قارشى ئەمەس، ئەمما ھەدىستىكى تاھارەتنى قولنى يۇسىمۇ بولىدۇ دەپ بۇرمىلاش خاتادۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆگە گۆشى يېگەن ئادەمنىڭ تاھارەت ئېلىشىنى تەكىتلىدى، قوي گۆشى يېگەن ئادەمگە تاھارەت ئېلىش ـ ئالماسلىق ھەققىدە ئىختىيارلىقنى بەردى. ئەگەر تاھارەت ئېلىشى قولنى يۇيۇش دەپ بۇرمىلانسا ‹فەرىجىنى سىلىغان ئادەم تاھارەت ئالسۇن› دېگەن ھەدىسنى ‹قولنى يۇيۇۋەتسۇن› دېيىشكە توغرا كېلىدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن تۆگە گۆشى يېگەن ئادەم چوقۇم قولى بىلەن يېمەيدۇ، مەسىلەن: ئاغزىغا سېلىپ قويىدىغان ئىشلارمۇ بولىدۇ، ئەگەر تاھارەتنى قولنى يۇيۇش دېيىشكە توغرا كەلسە، قولنى قولى بىلەن گۆش يېمىگەن ۋاقتىدا ‹قولنى يۇيسۇن› دېيىشە ئارتۇقچە ئىش بولمامدۇ؟

تۆگە گۆشى يېگەندە تاھارەت ئېلىشقا بۇيرۇش بىلەن مۇنۇ ھەدىسنى قارمۇقارشى قىلىۋېلىشقا بولمايدۇ: ‹پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سادىر بولغان ئاخىرقى ئىككى ئىشنىڭ بىرى ئۇ ئوتتا پىشۇرغان نەرسىلەرنى يېگەندە تاھارەت ئالمىدى، چۈنكى:

1 ـ بۇ ھەدىس ئام (ئومۇملۇقتا ئىگە)، ئۇ ھەدىس خاس (خۇسۇسىلىقتا ئىگە).

2 ـ تەرەپ ئوخشىمايدۇ، تاھارەت ئېلىش تۆگە گۆشى يېگەن

ئادەمگىدۇر، مەيلى ئۇ خام يېسۇن، پىشۇرۇپ يېسۇن، قاينىتىپ يېسۇن، كاۋاپ قىلىپ يېسۇن، تاھارەت بىلەن ئۇنىڭ مۇناسىۋىتى يوق، ئەمما ئۇتتا پىشۇرغان نەرسە يېگەندە تاھارەت ئالمىسىمۇ بولىدىغانلىقتا ـ ئوت تاھارەتكە سەۋەب ئەمەس... مانا بۇنىڭدىن تاھارەت ئېلىشنىڭ سەۋەبىنى ئىسپاتلاش بار. ئۇ بولسىمۇ ـ تۆگە گۆشى يېيىش، تاھارەت ئالماسلىققا بولسا ئۇتنىڭ بولۇشى، دېمەك ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا قارمۇقارشىلىق يوق.

3 ـ بۇ ھەدىسلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز ئاغزىدىن ئۇچۇق بىر گەپ يوق، بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سادىر بولغان ئىككى ئىشنى خەۋەر شەكلىدە بايان قىلىۋاتىدۇ، بۇ ھەدىسنىڭ تولۇق تېكستى مۇنداق: «ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گۆشنى ئېلىپ كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گۆشنى يېدى، ناماز ۋاقتى بولغاندا تاھارەت ئېلىپ ناماز ئوقىدى، ئاندىن ئۇنىڭغا يەنە گۆش تەقدىم قىلىندى، ئۇنى يەپ تاھارەت ئالمايلا نامازغا تۇردى، ئۇنىڭ ئاخىرقى ئىككى ئىشنىڭ بىرى ـ ئوتتا پىشقان نەرسىگە تاھارەت ئالماسلىق ئىدى». ھەدىس مانا مۇشۇ شەكىلدە، رىۋايەتچى دەلىل كەلتۈرمەن دەپ ھەدىسنى قىسقارتىۋەتكەن. ئەھۋال بۇ تۇرسا، بۇ ھەدىس بىلەن تۆگە گۆشى يېگەندە تاھارەت ئېلىشقا قىلىنغان بۇيرۇقنى قانداق بىكار قىلغىلى بولسۇن؟ ھەتتاكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېغىزىدىن ئۇچۇق بىرەر سۆز چىققان تەقدىردىمۇ خاس (ئايرىم ئىش) قا ئايرىم قاراش ۋاجىپ بولىدۇ، بۇ ناھايىتىمۇ ئۇچۇق گەپ. ئەمما ھەنەفىي مەزھىپى ۋە باشقىمۇ ئىككى مەزھەپتە تۆگە گۆشىدىن يېگەن ئادەمگە تۆگە گۆشى يېيىش سەۋەبلىك تاھارەت ئېلىش لازىم ئەمەس.

******

«كەلەي ياكى كىلەي گۆشى»

بۇ ھەقتە ئىلگىرى توختالغان. ئۇ قۇرۇق ئىسسىق بولۇپ، جىما شەھۋىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ.

******

‹بۆكەن گۆشى›

ئۇ ئۇۋلاشقا ۋە يېيىشكە ئەڭ ياخشى گۆشدۇر، ئۇ قۇرۇق ئىسسىق، بەزىلەر ناھايىتى مۆتىدىل دەپ قارايدۇ، ئۇ ساغلام مۆتىدىل بەدەنگە ناھايىتى مەنپەئەتلىك، تېخىمۇ ياخشىسى ئۇنىڭ قوزىسىدۇر.

******

‹كىيىك گۆشى›

ئۇ بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، بەدەننى قۇرىتىدۇ، ھۆل بەدەنگە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

ئىبنى سىنا مۇنداق دېگەن: ياۋايى ھايۋانلار گۆشى ئىچىدە كىيىك گۆشى ئەڭ ياخشى، گەرچە ئازراق سەۋداغا مايىل بولسىمۇ.

*******

‹توشقان گۆشى›

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: بىر توشقاننى ئۈركىتىۋېتىپ ئۇچراتقان ئىدۇق، قالغانلار ئۇنى قوغلاپ تۇتۇۋېلىشتى، ئەبۇ تەلھە ئۇنىڭ پاچىقىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەۋەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى قوبۇل قىلدى. [بۇخارى **2914** ـ، مۇسلىم **2843** ـ ھەدىسلەر]

توشقان گۆشى ئىسسىقلىق ۋە قۇرغاقتا مۆتىدىلدۇر، ئۇنىڭ ئەڭ ياخشى يېرى پاچىقىدۇر، ئۇنى كاۋاپ قىلىپ يېگەن ئەڭ ياخشى، ئۇ قورساقنى قاتۇرىدۇ، سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇرىدۇ، تاشلارنى پارچىلايدۇ، ئۇنىڭ بېشى تىترەك كېسىلىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

*******

‹ياۋا ئېشەك گۆشى›

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەدىسىدە: ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر غازاتقا چىققان ۋە ياۋا ئېشەكنى ئۇۋلىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى

ياۋا ئېشەكنىڭ گۆشنى يېيىشكە بۇيرىغان، ئۇلار ئېھرامدا ئىدى، ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولسا ئېھرامدا ئەمەس ئىدى.

‹ئىبنى ماجە› دە جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: خەيبەر ئۇرۇشىدا ئات ۋە ياۋا ئېشەك گۆشنى يېدۇق. [3191 ـ ھەدىس]

ئۇنىڭ گۆشى قۇرۇق ئىسسىق، ئوزۇقلۇق مىقدارى كۆپ، ئۇ سەۋدالىق قويۇق قان پەيدا قىلىدۇ، پەقەت ئۇنىڭ مېيى قۇستى مېيى بىلەن قوشۇپ چىش ئاغرىقى ۋە بۆرەكنى بوشاشتۇرغۇچى قويۇق يەلگە پايدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ مېينى سەپكۈنگە سۈرسە ياخشى ئۈنۈمى بولىدۇ.

خۇلاسىلىغاندا: ياۋا ئېشەكنىڭ گۆشى قويۇق سەۋدالىق قان پەيدا قىلىدۇ، گۆشنىڭ ياخشىسى بوكەن گۆشى، ئاندىن قالسا توشقان گۆشى.

*******

‹تۇغۇلمىغان تۆرەلمە گۆشى›

ئۇ گۆشنى يېيىش ياخشى ئەمەس، چۈنكى ئۇنىڭدا قان چىقىپ كەتمىگەن بولىدۇ، ئۇ ھارام ئەمەس، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «تۆرەلمە ھايۋاننىڭ ئانىسىنىڭ زەبھىسى تۆرەلمىنىڭ زەبھىسىدۇر» دېگەن. [ئەبۇ داۋۇد 2827]

ئىراق خەلقى ئۇنى يېيىشنى چەكلىگەن بولۇپ، پەقەت تىرىك بولۇپلا قالسا ئۇنى زەبھە قىلىپ يېسە بولىدۇ دەپ قارايدۇ، ئۇلار يوقۇرقى ھەدىسنى باشقىچە تەپسىر قىلىدى. يەنى: تۆرەلمە ھايۋاننىڭ ئانىسىغا ئوخشاش زەبھە قىلمىز دېيىشتى ۋە بۇ ھەدىس ـ تۆرەلمىنىڭ ھاراملىقىنى بۇلدۇرىدۇ دەپ قاراشتى، بۇ گەپ خاتا گەپتۇر، چۈنكى بۇ ھەدىسنىڭ بېشى مۇنداق: ساھابىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى پەيغەمبەر (ئەلەيھىسسالام!) قوينى ئۆلتۈرسەك ئىچىدىن بالىسى چىقىدىكەن، ئۇنى يېسەك بولامدۇ؟ دېيىشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «خالىساڭلار ئۇنى يەڭلار، ئانىسىنىڭ زەبھىسى ئۇنىڭ زەبھىسىدۇر» دېگەن.

يەنە بىر تەرەپتىن قىياسمۇ ئۇنىڭ ئانىسىنىڭ قورسىقىدا بولسا

ھالاللىقنى تەقەززا قىلىدۇ، چۈنكى ئۇ ئانىسىنىڭ بىر بۆلىكى، ئانىسىنى زەبىھ قىلىش ئانىسىنىڭ ھەممە يېرىنى زەبىھ قىلغانلىق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇ نۇقتىغا بىشارەت قىلىپ: «ئانىسىنىڭ زەبھىسى تۆرەلمىنىڭ زەبھىسىدۇر دېدى»، سۈننەتتە ئوچۇق ئاشكارا كەلمەي قالغان تەقدىردىمۇ توغرا قىياس ئۇنىڭ ھالاللىقنى تەقەززا قىلاتتى.

*******

«قۇرۇتىلغان گۆش»

بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىز بىر سەپەردە ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر قوي سويۇپ بەردىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ئۇنىڭ گۆشىنى ياخشى ئېلىپ قوي دېدى، مەدىنىگە كەلگىچە مەن ئۇ گۆشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتكۈزۈپ بەردىم.

قۇرۇتۇلغان قاق گۆش نەمكەسۇدتىن ياخشىدۇر، ئۇ بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ، قىچىشقاق پەيدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ زەھەرىنى ھۆل، سوغۇق دورا ـ دەرمەك بىلەن يوقىتىش لازىم. ئۇ ئىسسىق مىزاجلارغا باپ كېلىدۇ، نەمكەسۇد بولسا قۇرۇتقۇچى قۇرۇق ئىسسىق، ئۇنىڭ ياخشى ھۆل سېمىزدىن بولغىنىدۇر. ئۇ ئۈچەي توسۇلۇپ قېلىش كېسىلىگە زىيانلىق، ئۇنىڭ زىيىنى پىشۇرۇلغان سۈت ۋە ماي بىلەن يوق قىلىمىز، ئۇ ھۆل ئىسسىق مىزاجلىرىغا باپ كېلىدۇ.

********

«قۇش گۆشلىرى»

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ﴿ئۇلار ئىشتىھا قىلغان قۇشلار گۆشىنى يەيدۇ﴾ [سۈرە «ۋاقىئە» 21 ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: سەن جەننەتتە بىر ئۇچار قۇشقا قاراپ، شۇنى يېگۈڭ كەلسە ئۇ ئالدىڭغا كاۋاپ بولۇپ چۈشىدۇ. [ئەتتەرغىب ۋەتتەرھىب 5510 ـ ھەدىس]

قۇشلارنىڭ ھالال ـ ھارىمى بار:

هارام قۇشلار:

1 ـ ئۆتكۈر تىرناقلىق بولىدۇ: لاچىن، قارچۇغا، بۈركۈتلەرگە ئوخشاش.

2 ـ تاپ يەيدىغان بولىدۇ: تاپ يەيدىغان بۈركۈت، تاز قوماي، لەگلەك قۇش، ھەرخىل قاغىلار...غا ئوخشاش.

3 ـ ئۆلتۈرۈشتىن چەكلەنگەن بولىدۇ: ھۆپۈپكە ئوخشاش.

4 ـ ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇلغان بولىدۇ: تورنا، قاغىلارغا ئوخشا،

ھالال قۇشلارنىڭمۇ تۈرى كۆپ بولىدۇ:

*******

توخۇ

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئەبۇ موسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توخۇ گۆشى يېدى. [بۇخارى 5517 ـ، مۇسلىم 1649 ـ ھەدىسلىرى]

توخۇ گۆشى بىرىنچى دەرىجىلىك ھۆل ئىسسىق، ئاشقازانغا يەڭگىل، ھەزىم قىلىنىشى تېز، خىلىتى ياخشى، مېڭە ۋە مەنىينى كۆپەيتىدۇ، ئاۋازنى سازلايدۇ، چىراينى چىرايلىق قىلىدۇ، ئەقىلنى كۈچلەندۈرىدۇ، ياخشى قان ئىشلەيدۇ، ئۇ ھۆللۈككە مايىل.

خوراز گۆشى، مىزاجى ئىسسىق، ھۆللىكى ئاز، كونىسى ئۇچەي توسۇلۇپ قېلىش، زىققا ۋە قويۇق يەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ. قىزىل ئاپتاپپەرەس، ئىپىز دارچىنىنىڭ سۈيى بىلەن پىشۇرۇلسا يۇقىرىقى كېسەللەرگە ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ، توخۇنىڭ تاشقىنىڭ ئوزۇقلۇقى ياخشى، ھەزىم قىلىنىشى تېز، چۈجىلەرنى ھەزىم قىلىش تېز، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، ياخشى قان پەيدا قىلىدۇ.

********

قۇر گۆشى

ئىككىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، يەڭگىل يۇمشاق، ھەزىم قىلىنىشى تېز، مۆتىدىل قان پەيدا قىلىدۇ، ئۇنى كۆپ يەپ بەرسە

كۆزنى ئۆتكۈر قىلىدۇ.

*********

كەكلىك گۆشى

ياخشى قان ئىشلەيدۇ، ھەزىم قىلىنىشى ياخشى.

*********

غاز گۆشى

ھۆل ئىسسىق، ئارتۇق نەرسىلىرى كۆپ، ھەزىم قىلىنىشى قىيىن، ئاشقازانغا باب كەلمەيدۇ.

********

ياۋا غاز گۆشى

ئۆمەر ئىبنى سەفىينە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ چوڭ دادىسى (ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) دىن رىۋايەت قىلىپ چوڭ دادىسى مۇنداق دىگەن: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ياۋا غاز گۆشى يېدىم. [ئەبۇ داۋۇد 3797 ـ ھەدىس]

ئۇ قۇرۇق ئىسسىق، ھەزىم قىلىنىشى قىيىن، ئۇ تەنھەرىكەتچى ۋە جاپاكەشلەرگە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

********

سۇر تورنا گۆشى

ئۇ قۇرۇق، يەڭگىل، ئۇ سەۋدالىق قان ئىشلەيدۇ، جاپاكەشلەرگە مۇۋاپىق كېلىدۇ، ئۇنى ئۆلتۈرۈپ بىر ئىككى كۈندىن كېيىن يېيىش كېرەك.

********

قۇشقاچ گۆشى

‹نەسەئى› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: «كىمكى قۇشقاچ ياكى ئۇنىڭدىن چوڭراق نەرسىنى ناھەق ئۆلتۈرۈۋەتسە قىيامەت كۈنى

ئاللاھ ئۇنىڭ سورىقىنى قىلىدۇ، ساھابىلەر: ئى پەيغەمبەر! ئۇنىڭ ھەققى نېمە؟ دېگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ئۇنى ئۆلتۈرسەڭ يېيىشىڭ كېرەك، ئۇنىڭ بېشىنى ئۈزۈپلا تاشلىۋەتمە» دېدى. [4360 ـ ھەدىس]

‹نەسەئى› دا ئەمر ئىبنى شەرىيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن مۇنۇ سۆزىنى ئاڭلىغانلىقىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىمكى قۇچقاچنى بىكارغىلا ئۆلتۈرۈۋەتسە، ئۇ ئاللاھقا دادلاپ: مېنى بىرەر مەنپەئەت ئۈچۈن ئۆلتۈرمىدى دەيدۇ.

ئۇنىڭ گۆشى قۇرۇق ئىسسىق، تەبىئەتنى توسىدۇ، باھنى زىيادە قىلىدۇ، ئۇنىڭ شورپىسى تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، بۇغۇملارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، قۇشقاچ مېڭىسىنى زەنجىۋىل ۋە پىياز بىلەن قوشۇپ يېسە جىما شەھۋەتنى قوزغايدۇ.

*********

كەپتەر گۆشى

كەپتەر گۆشى ھۆل ئىسسىق، ياۋا كەپتەرنىڭ ھۆللىكى ئازراق، باچكىسى ھۆلرەك، بولۇپمۇ ئۆي كەپتىرىنىڭ باچكىسى، ئۇچۇرما بولغان باچكىنىڭ گۆشى يەڭگىل، ئوزۇقلۇقى ياخشى، ئەركەك كەپتەرنىڭ گۆشى ئەزالارنىڭ بوششىپ كېتىشى، سىزىمنى يوقىتىش، سەكتە، تىترەك... كېسەللىرىگە شىپا. كەپتەرنىڭ تىنىقىنى پۇراش ۋە باچكىسىنى يېيىش ئاياللارغا مەنپەئەتلىك، قاننى تولۇقلاپ، بۆرەكنى ياخشىلايدۇ.

كەپتەر ھەققىدە ئاساسى يوق مۇنداق بىر يالغان ھەدىس بار: ‹بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ يالغۇزلىقتىن (تەنھالىقتىن) شىكايەت قىلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كەپتەردىن بىر جۈپ تۇتىۋال دېدى›

كەپتەر ھەققىدە مۇنۇ ھەدىس سەھىھتۇر: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئادەمنىڭ كەپتەرگە ئەگىشىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئەركەك شەيتان چىشى شەيتاننىڭ ئارقىسىدىن كېتىۋاتىدۇ، دېدى. [ئەبۇ داۋۇد 4940 ـ ھەدىس]

ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خوتبىدە ئىتلارنى ئۆلتۈرۈپ، كەپتەرلەرنى زەبھە قىلىشقا بۇيرۇيتتى.

********

قىرغاۋۇل گۆشى

ئۇ قۇرغاق. سەۋدا ۋە قەۋزىيەت پەيدا قىلىدۇ، ئۇ تەپ كېسىلىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، بولمىسا ئەڭ ناچار يېمەكلىكتۇر.

*********

بۆدۈنە گۆشى

ئۇ قۇرۇق ئىسسىق. بۇغۇملارغا پايدا قىلىدۇ، ئىسسىق جىگەرگە زىيانلىق، ئۇنىڭ چارىسى: ئاچچىقسۇ ۋە يۇمغاقسۇتتۇر، سېپىل ئىچىدىكى ياكى قۇرغاق يەرلەردىكى قۇشلار گۆشىنى يېيىشتىن ھەزەر قىلىش كېرەك.

قۇش گۆشلىرىنىڭ ھەممىسى جاندار گۆشلىرىدىن تېز ھەزىم بولىدۇ، ئەڭ تېز ھەزىم بولىدىغان گۆش ئوزۇقلۇقى ئەڭ ئاز بولغان گۆشتۇر، پاتاڭ ۋە قاناتقا ئوخشاش. قۇش مېڭىلىرى جاندار مېڭىلىرىدىن ياخشىراقتۇر.

********

چېكەتكە

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ ئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن يەتتە غازاتنى بىرگە قىلدۇق، شۇ جەرياندا بىز چېكەتكىلەرنى يەيتتۇق.

ئۇ ساھابى يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن نەقىل قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: بىزگە ئىككى ئۆلۈك ۋە ئىككى قان ھالال قىلىندى، كىت ۋە چېكەتكە، جىگەر ۋە تال.

ئۇ قۇرۇق ئىسسىق، ئوزۇقلۇقى ئاز، داۋاملىق يېيىش ئورۇقلۇقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، ئەگەر ئۇنىڭ بىلەن ئىسرىقلانسا سۈيدۈك تېمىش

ۋە سۈيدۈك قىيىن بولۇشقا شىپا بولىدۇ، بولۇپمۇ ئاياللارغا پايدىلىق، بۇۋاسىرغىمۇ ئىسرىقلىنىدۇ، قانتى يوق چېكەتكە قۇرۇق يېيىلىدۇ، ئۇ چايان چاققانغا شىپا، ئۇ خىلتى ناچار، تۇتقاقلىق كېسەللىرگە زىيانلىق. سەۋەبسىز ئۆلگەن چېكەتكىنى مالىكى مەزھەبتىكىلەردىن باشقا ھەممە مەزھەبلەر ھالال دەپ قارايدۇ. سەۋەب بىلەن ئۆلگەن بولسا (مەسىلەن: كۆيۈپ كەتكەندەك) ئۇنى بارلىق ئۆلىمالار بىردەك ھالدا ھالال دەپ قارايدۇ.

********

گۆشنى داۋاملىق يېمەسلىك كېرەك، داۋاملىق يېيىش ـ ھەرخىل قان كېسەللىكلىرى، توشۇپ كېتىش كېسەللىكلىرى، ئۆتكۈر قىزىتما... قاتارلىق كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلىدۇ.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: گۆشتىن ھەزەر قىلىڭلار! ئۇ ھاراقتەك ۋەھشىلىك كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، ئاللاھ گۆشتىن ئايرىلمايدىغان كىشىلەرگە غەزەپ قىلىدۇ. [مۇۋەتتا **935/2** ـ ھەدىس]

بۇقرات مۇنداق دېگەن: قورسىقىڭلارنى ھايۋاناتلار قەبرىستانلىقى قىلىۋالماڭلار!

**2 ـ سۈت (لَبَنٌ)**

ئاللاھ مۇنداق دېدى: ﴿چاھارپايلاردا سىلەر ئۈچۈن ھەقىقەتەن بىر ئىبرەت بار. سىلەرنى چاھارپايلارنىڭ قارنىدىكى ماياق ـ تېزەكتىن ۋە قاندىن ئايرىلىپ چىققان پاكىز ۋە تەملىك سۈت بىلەن سۇغىرىمىز﴾ [سۈرە ‹نەھل› **66** ـ ئايەت] ۋە ﴿ئۇ يەردە رەڭگى ئۆزگەرمىگەن سۈدىن ئۆستەڭلەر، تەمى ئۆزگەرمىگەن سۈتتىن ئۆستەڭلەر، ئىچكۈچىلەرگە لەززەت بېغىشلايدىغان مەيدىن ئۆستەڭلەر ۋە ساپ ھەسەلدىن ئۆستەڭلەر بولىدۇ﴾ [سۈرە ‹مۇھەممەد› **15** ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بىر ئادەمگە ئاللاھ تائام بەرسە مۇنداق دېسۇن: ﴿ئى ئاللاھ !ئۇ تائامدا بىزگە بەرىكەت بەرگىن، ئۇنىڭدىن بىزگە ياخشى نەرسىلەرنى رىزىق قىلىپ بەرگىن﴾، ئەگەر سۈت بەرسە مۇنداق دېسۇن: ”ئى ئاللاھ ! ئۇ سۈتتە بىزگە

بەرىكەت بەرگىن، ئۇنىڭدىن بىزگە زىيادە قىلىپ بەرگىن“.

سۈت گەرچە قارىماققا ئاددىي بولسىمۇ يارىتىلىشتا ئۈچ خىل جەۋھەردىن تەبىئىي مۇرەككەپ بولۇپ يارالغاندۇر، ئۇ ئۈچ خىل جەۋھەر: ئىرىمچۈك، سىرىق ماي ۋە سۇدىن ئىبارەت.

ئىرىمچۈك ھۆل سوغۇق، بەدەنگە ئوزۇقلۇق، سىرىق ماي ھۆللۈك ۋە ئىسسىقلىقتا مۆتىدىل، ساغلام ئىنسانىنىڭ بەدىنىگە مۇۋاپىق كېلىدۇ، مەنپەئەتى كۆپ. سۇ تەركىۋى ھۆل ئىسسىق، تەبىئەتنى راۋانلاشتۇرىدۇ ۋە بەدەننى ھۆللەيدۇ، سۈت مۇتلەق ھالدا ھۆل سوغۇق. بەزىلەر: سۈتنى ساغقاندا ھۆل ئىسسىق دېيىشتى، بەزىلەر: سوغۇقتا مۆتىدىل دەپ قارايدۇ.

ئەڭ ياخشى سۈت ساغقاندىكى يېڭى سۈتتۇر. ۋاقتىنىڭ ئۆتىشى بىلەن ئۇنىڭ ياخشى يەرلىرى كەملەپ ماڭىدۇ، يېڭى ساققاندا سۈت سوغۇقلۇقى ئاز، ھۆللىكى كۆپ بولىدۇ. قېتىق ئۇنىڭ ئەكسى بىلەن بولىدۇ.

(تۇغۇلغىنىغا) قىرىق كۈندىن كېيىنكى سۈتنى ئىچىش ياخشى، ئەڭ ياخشى سۈت ـ ئاقلىقى يۇقىرى، پۇرىقى خۇشپۇي، تەمى لەززەتلىك. سۈتتە ئازغىنە تاتلىقلىق ۋە نورمال ماي تەركىۋى بار، ئۇنىڭ نورماللىقى قويۇق سۇيۇقلىقنى تەڭشەپ تۇرىدۇ، ياخشى ئوتلاقتا پاكىز سۇ بىلەن بېقىلغان، گۆشى نورمال ساغلام، ياش جاندارنىڭ سۈتى ناھايىتى ياخشى بولۇپ، بەدەندە ياخشى قان پەيدا قىلىدۇ، قۇرۇق بەدەننى ھۆل قىلىدۇ، ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ، ئۇ ۋەسۋەسە، غەم ـ ئەندىشە ۋە سەۋدا كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن سۈتنى قوشۇپ ئىچسە ئىچكى جاراھەتنى چىرىپ كەتكەن خىلتلاردىن پاكىزلەيدۇ. شېكەر بىلەن سۈت ئىچسە چىرايىنى چىرايلىق قىلىدۇ.

قايماق جىمانىڭ زىيانلىرىنى تولۇقلايدۇ، كۆكرەك ۋە ئۆپكىگە مۇۋاپىق كېلىدۇ، سىل كېسىلىگە ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. باش، ئاشقازان، جىگەر ، تالغا ناچاردۇر، ئۇنى كۆپ ئىستېمال قىلىش چىش ۋە چىش مىلىكىگە زىيانلىقتۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن قايماقنى ئىستېمال قىلغاندىن كېيىن ئېغىزنى چايقىۋېتىش لازىم.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈت ئىچسە سۇ ئەكەلدۈرۈپ ئېغىزىنى چايقايتتى ۋە بۇنىڭدا ماي ماددىسى بار دەيتتى دېيىلگەن.[بۇخارى 5609 ـ، مۇسلىم 796 ـ ھەدىس]

سۈتنى تەپ ۋە باشقا ئاغرىقى بارلار ئىچمىكىنى ياخشى. ئۇ مېڭە ۋە ئاجىز باشقا ئەزىيەت بەرگۈچىدۇر، ئۇنى داۋاملىق ئىستېمال قىلىش كۆز قاراڭغۇلىشىش ۋە كۆز پەردىسى توسۇلۇپ قېلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. شۇنداقلا بوغۇم ئاغرىقى، جىگەر توسۇلۇپ قېلىش، ئاشقازان ۋە ئىچكى ئەزالاردا يەل پەيدا بولۇش... قاتارلىقلارنى پەيدا قىلىدۇ. ئۇنى ئۇگشاشنىڭ چارىسى ھەسەل ۋە يەرلىك زەنجىۋىلدەك دورا ـ دەرمەكلەرنى ئىستېمال قىلىشتۇر. بۇلارنىڭ ھەممىسى سۈت ئىچىپ ئادەتلەنمىگەن ئادەملەرگە قارىتىلغاندۇر.

*********

قوي سۈتى

قوي سۈتى ئەڭ ھۆل ۋە ئەڭ قويۇق سۈتتۇر، ئۇنىڭدا ماي تەركىۋى كالا ۋە ئۆچكىنىڭكىدەك يوق، بەدبۇي پۇراق باردۇر، ئۇ ئارتۇق بەلغەم پەيدا قىلىدۇ، داۋاملىق ئىستېمال قىلىنسا بەدەندە ئاقلىق پەيدا بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ سۈتنى سۇ بىلەن ئىچىش كېرەك، بۇ چاغدا بەدەن ئۇنىڭ ماي تەركىۋىنى ئاز قوبۇل قىلىدۇ ھەم غەيرى پۇراقمۇ ئازلايدۇ. ئۇ ئۇسسۇزلۇقنى تېزلا قاندۇرىدۇ، بەدەننى تېزلا سۇۋتىدۇ.

*********

ئۆچكە سۈتى

ئۇ يېنىك مۆتىدىل، قورساقنى بوشىتىدۇ، قۇرۇق بەدەننى ھۆللەيدۇ، گال جاراھىتى، قۇرۇق ھۆتەل، قان توختىماسلىققا مەنپەئەتلىك.

ھەرقانداق سۈت ئىنسان بەدىنىگە مەنپەئەتلىك ئىچىملىكتۇر. چۈنكى ئۇنىڭدا ئوزۇقلۇق، قان بولىدىغان ماددا بار، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭغا كىچىك ۋاقىتتا ئادەتلەنگەن ھەم ئەسلى تەبىئىتىگە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مىراج كېچىسى ئىككى قاچا كەلتۈرۈلدى، بىرىدە شاراپ، يەنە بىرىدە سۈت بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈتنى ئالدى، بۇ ۋاقىتتا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: ئەسلى نەرسىگە ھىدايەت قىلغان ئاللاھقا ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇنكى ئەگەر شاراپنى ئالغان بولسىلا، ئۈممەتلىرىنىڭ ھەممىسى ئېزىپ كەتكەن بولاتتى دېدى.

قېتىقنىڭ ھەزىم بولۇشى ئاستا، خام خىلىتدۇر، ئىسسىق ئاشقازان ئۇنى ياخشى ھەزىم قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن مەنپەئەت ئالىدۇ.

********

كالا سۈتى

بەدەنگە ئوزۇقلۇق بولۇپ، بەدەننى ياشارتىدۇ، قورساقنى نورمال بوشىتىدۇ، ئۇ ئەڭ نورمال ۋە ياخشى سۈتتۇر. ئۇ قويۇق ـ سۇيۇقلۇق ۋە ماي تەركىۋى جەھەتتە ئۆچكە ـ قوي سۈتلىرىدىن ياخشىدۇر.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كالا سۈتىنى ئىستېمال قىلىڭلار، ئۇ ھەممە دەرەختىن يەيدۇ». [مۇسنەدى ئىمام ئەھمەد **315/4** ـ ھەدىس]

*******

تۆگە سۈتى

بۇ ھەقتە باشتا توختالدۇق، قايتارمىغا ھاجەت يوق.

**3** ـ دېۋىلقاي (لُبَانٌ)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئۆيلىرىڭلارنى دېۋىلقاي ۋە ياپۇز بىلەن ئىسرىقلاڭلار». (بۇ ھەدىس سەھىھ ئەمەس)

بىر ئادەم ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنتۇلغاق بولۇپ قالغانلىقىنى شىكايەت قىلىۋېدى، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ

ئۈنىڭغا: ”سەن دېۋىلقاينى ئىستېمال قىل، ئۇ يۈرەكنى روھلاندۇرۇپ، ئۈنتۈلغاقلىقنى يوقىتىدۇ“ دېدى.

ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمامۇ مۇنداق دېگەن: ”ئۇنى شېكەر بىلەن ناشتىدا ئىچسە، سۈيدۈك ۋە ئۈنتۈغاقلىققا پايدىلىق“.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا بىر ئادەم كېلىپ، ئۈنتۈلغاقلىقنى شىكايەت قىلغان، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا دېۋىلقاينى ئىستېمال قىل، يەنى ئۇنى بىر كېچە سۇغا چىلاپ قويۇپ ئەتىسى ناشتىدا ئىچ! ئۈنتۈلغاقلىققا ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ، دېدى.

بۇنىڭ تەبىئىي سەۋەبى ئوچۇقتۇر، چۈنكى ئۈنتۈلغاقلىق ھۆل سوغۇقنىڭ ئېشىپ كېتىشىدىن بولىدۇ، مېڭىگە ھۆللۈك غالىپ بولسا ئۇ يەردىكى (مېڭىدىكى) مەلۇماتلارنى ساقلىمايدۇ، بۇنىڭغا دېۋىلقاي ناھايىتى ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ، ئەگەر ئۈنتۈلغاقلىق باشقا ۋاقىتلىق سەۋەبلەردىن بولسا ھۆللۈك بىلەن يوقىلىدۇ، ئۇ ئىككىسىنىڭ پەرقى - مېڭە قۇرغاق بولسا ئۇيقۇ قاچىدۇ، ھازىرقىنى ئەمەس ئىلگىرىكى ئىشلارنى ئەسلەيدۇ، ھۆل بولسا ئەكسى بىلەن بولىدۇ.

باشقا سەۋەبلەر بىلەنمۇ ئۈنتۈلغاقلىق پەيدا بولىدۇ، مەسىلەن: ئارقا مېڭە ئويمىسىغا لوڭقا قويۇش، ھۆل يۇمغاقسۇت ۋە ئاچچىق ئالمىنى كۆپ يېيىش، غەم - ئەندىشىنى كۆپ قىلىش، تۇرۇپ قالغان سۇغا كۆپ قاراش ۋە ئۇنىڭغا سىيىش، ئېسىلغانلارغا قاراش، قەۋرىستانلىق تاختايلىرىنى ئوقۇش، پىتنى كۆلگە تاشلاش ۋە چاچقاندىن ئېشىپ قالغاننى ئىچىش...قاتارلىق كۆپ خىل سەۋەبلەر بولۇپ، تەجرىبىلەر ئارقىلىق بىلگىلى بولىدۇ.

خۇلاسىلىغاندا: دېۋىلقاي ئىككىنچى دەرىجىلىك قىزىتقۇچى، بىرىنچى دەرىجىلىك قۇرۇتقۇچى، ئۇنىڭ مەنپەئەتى كۆپ، زىيىنى ئاز، ئۇ قان توختىماسلىق، ئاشقازان ئاغرىش، ئىچى سۈرۈش قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەزىمنى ياخشىلايدۇ، يەلنى ھەيدەيدۇ، كۆز جاراھىتىنى يوقىتىدۇ، جاراھەتكە ئەت قوندۇرىدۇ، ئاجىز ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈپ، قىزىتىدۇ. بەلغەم ۋە كۆكرەك ھۆللىكىنى قۇرىتىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، ناچار جاراھەتلەرنىڭ كېڭىيىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. ئۇنى يالغۇز ياكى يالپۇز بىلەن قوشۇپ چاينىسا

بەلغەمنى تارتىدۇ، تىلنى راۋان قىلىدۇ، زېھىننى ئۆتكۈرلەشتۈرىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ بىلەن ئىسرىقلانسا ۋاباغا مەنپەئەتى بار بولۇپ، ھاۋانى تەكشەيدۇ.

## 24 ـ "م"

### 1 ـ سۇ (مَاءٌ)

سۇ ـ ھاياتلىقنىڭ ماددىسى، ئۇسسۇزلۇقنىڭ غوجىسى، ھاياتلىق ئاساسلىرىنىڭ بىرى، بەلكى ئەسلى ئاساسى... ئاسمانلار ئۇنىڭ ھورىدىن، زېمىن ئۇنىڭ كۆپىكىدىن يارىتىلغان، ئاللاھ تائالا بارلىق ھاياتلىقنى شۇ سۇدىن پەيدا قىلغان.

سۇ ئۇزۇقلۇق بولامدۇ، بولالامدۇ؟ بۇ ھەقتە ئىلگىرى توختالغان.

ئۇ ھۆل سوغۇق، ھارارەتنى ئۆچۈرىدۇ، بەدەننىڭ ھۆللىكىنى ساقلايدۇ، ئۇزۇقلۇقنى يۇمشىتىپ، تومۇرلارغا ماڭدۇ، ياخشى سۈپەتلىك سۇنىڭ ئون خىل ئۆلچىمى بار:

1 ـ رەڭگى ساپ بولسۇن.

2 ـ پۇرىقى بولمىسۇن.

3 ـ تەمى تاتلىق، نىل، فۇرات دەريالىرىنىڭ سۈيىدەك بولسۇن.

4 ـ يەڭگىل بولسۇن.

5 ـ پاكىزە يەردە ئاقىدىغان بولسۇن.

6 ـ مەنبەسى يىراق، پاكىز بولسۇن.

7 ـ قۇياش نۇرى تېگىپ، شامال ئۆتۈشۈپ تۇرىدىغان يەردە بولسۇن.

8 ـ ئېقىشى تېز ـ تېز بولسۇن.

9 ـ لاي ـ لاتقىلارنى ئېقتىپ كەتكىدەك كۆپ بولسۇن.

10 ـ شىمالدىن جەنۇبقا ياكى غەربتىن شەرققە ئاقىدىغان بولسۇن.

بۇ سۈپەتكە پەقەت تۆتلا دەريا مۇۋاپىق كېلىدۇ:

1. نىل.

2. فۇرات.

3. سەيھۇن (سىر دەرياسى).

4. جەيھۇن (ئامۇ دەرياسى).

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «سەيھۇن، جەيھۇن، نىل ۋە فۇرات بۇ تۆتىلىسى جەننەتنىڭ دەريالىرىدىندۇر». [مۇسلىم 7090 ـ ھەدىس]

سۇنىڭ يەڭگىللىكى ئۈچ تەرەپتىن بولىدۇ:

1 ـ ئىسسىق ـ سوغۇقنى قوبۇل قىلىشى تېز بولسا. بۇقرات مۇنداق دېگەن: تېز ئىسسىپ، تېز سوۋۇيدىغان سۇ يەڭگىل سۇدۇر.

2 ـ ئۆلچەم بىلەن ئۆلچەش.

3 ـ ئوخشاش ئېغىرلىقتىكى پاختىنى ئوخشاشمىغان سۇغا چىلاپ، قۇرۇتقاندىن كېيىن قايسى يەڭگىل بولسا شۇ پاختا چىلانغان سۇ يەڭگىل بولىدۇ.

سۇ گەرچە ھۆل سوغۇق بولسىمۇ تەسىر قىلغۇچى سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ئۇنىڭ قۇۋۋىتى يۆتكىلىپ، ئۆزگىرىپ كېتىدۇ. چۈنكى شىمال تەرىپى ئېچىلىپ، قالغان تەرىپى يېپىلغان سۇ سوغۇق بولىدۇ، ئۇ سۇدا شىمالنىڭ شامىلى تەسىرىدىن پەيدا بولغان قۇرغاقلىق باردۇر. باشقا تەرەپلەرگىمۇ ئەنە شۇنداق ھۆكۈم قىلىنىدۇ. مەدەنلەردىن چىققان سۇ شۇ مەدەن تەبىئىتىدە بولىدۇ ۋە بەدەنگە شۇ مەدەن تەسىرىنى بېرىدۇ.

تاتلىق سۇ مەيلى ساغلام، مەيلى كېسەل ھەممە ئادەمگە مەنپەئەت قىلىدۇ، سوغۇق سۇ تېخىمۇ مەنپەئەتلىك ۋە لەززەتلىكتۇر، سۇنى ناشتا قىلماي تۇرۇپ ئىچمەسلىك لازىم. يەنە جىمادىن كېيىن، ئۇيقۇدىن ئويغىنىپلا، يۇيۇنۇپ بولۇپ، مېۋە يېگەندىن كېيىن.... سۇ ئىچمەسلىك لازىم. زۆرۈر بولغاندا تاماقتىن كېيىن سۇ ئىچسە كېرەك يوق. كۆپ ئىچىۋالماي، ئازغىنە ئىچكەي، تاماقتىن كېيىن سۇنى ئاز

ئىچىش ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈپ، شەھۋەتنى قوزغايدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدۇ.

يىلىمان سۇ يەل پەيدا قىلىدۇ. يۇقىرىدا بىز ئېيتقان سۆزلەرنىڭ ئەكسىنى قىلىدۇ، ئۇنىڭ كونىسى يېڭىسىدىن ياخشى، سوغۇق سۇ ئىچىشقا قارىغاندا ئىچكى جەھەتتىن بەك پايدا قىلىدۇ، ئىسسىق سۇنىڭ ئەكسى بىلەن بولىدۇ، سوغۇق قاننىڭ چىرىشىنىڭ ۋە هورلارنىڭ باشقا ئۆرلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ، چىرىشنى يوقىتىپ ئىسسىق مىزاج، ئىسسىق چىش، ئىسسىق زامان (ۋاقىت) ۋە ئىسسىق جايلارغا مۇۋاپىق كېلىدۇ.

زۇكام ۋە ئىششىقلارغا ئوخشاش، پىشىش ۋە تارىلىشقا ئېھتىياجلىق بولغان هالەتكە زىيانلىقتۇر، ھەددىدىن زىيادە سوغۇق سۇ چىشقا زىيانلىق، بۇنداق قاتتىق سوغۇق سۇنى ئىچىشنى داۋاملاشتۇرۇش قاننىڭ پارتىلىشى، نەزلە ۋە كۆكرەك ئاغرىقلىرىنى پەيدا قىلىدۇ.

زىيادە سوغۇق ياكى زىيادە ئىسسىق ھەر ئىككىلىسى مېڭىگە ۋە نېرىپقا شۇنداقلا خېلى كۆپ ئەزالارغا زىيانلىقتۇر. چۈنكى ئۇنىڭ بىرى ـ سۈيۈلدۈرگۈچى، يەنە بىرى ـ قۇيۇلدۇرغۇچىدۇر. ئىسسىق سۇ ئىسسىق خىلتلارنىڭ ياللۇننى پەسەيتىدۇ، ئۇ سۈيۈلدۈرۈش ۋە پىشۇرۇش رولىغا ئېگە. ئارتۇق ماددىلارنى چىقىرىپ تاشلايدۇ، ھۆللەيدۇ ۋە قىزىتىدۇ، ئاشقازاندا تاماق بار ۋاقىتتا قىزىق سۇ ئىچىش ھەزىمنى بۇزىدۇ، تاماقنى ئۈستىگە ئۆرلىتىپ، ئاشقازاننى بوشاشتۇرۇۋېتىدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرۇشقا ئالدىرىمايدۇ، بەدەننى ئورۇقلىتىدۇ، ناچار كېسەللىكلەر پەيدا قىلىدۇ، كۆپ كېسەللەرگە پايدىلىق ئەمەس. بىراق ئۇ ياشانغانلارغا، سوغۇقتىن بولغان تۇتقاقلىق ياكى باش ئاغرىقى بارلارغا ھەمدە كۆزى ئاغرىقلارغا مۇۋاپىق كېلىدۇ. ئەڭ ياخشىسى قىزىق (قايناق) سۇنى سىرتتىن ئىستېمال قىلىشنى ياخشىدۇر.

كۈن نۇرىدا قىزىتىلغان سۇ ھەققىدە ھەدىس ياكى ساھابىلەر سۆزى ۋە ياكى مەشھۇر تىۋىپلارنىڭ ئەيىبلىگەن ھۆكمى زادىلا يوق، بەك قايىنىغان قايناقسۇ بۆرەكنىڭ مېينى ئېرىتىۋېتىدۇ.

يامغۇر سۈيى ھەققىدە ئىلگىرى توختالغان ئىدۇق.

*********

قار ۋە تولۇ سۈيى

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دۇئا قىلغانلىقىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «ئى ئاللاھ !گۇناھلىرىمنى قار سۈيى بىلەن، تولۇ سۈيى بىلەن يۇغىن».

قاردا ئۆتكۈر ئىسلىق خارەكتېر بار، قار سۈيىمۇ شۇنداق، قار سۈيى بىلەن گۇناھنى يۇيۇشنى تەلەپ قىلىش ۋە قەلبنىڭ ئۇنىڭغا بولغان ئېھتىياجى يەنى سۇۋۇتۇش، مۇستەھكەملەش ۋە كۈچلەندۈرۈش... لەرگە ئېھتىياجلىق ئىكەنلىكىنى ئىلگىرى سۆزلەپ ئۆتكەن ئىدۇق، يۇقىرىقى دۇئادىنلا جىسمانىي ۋە روھىي كېسەللىكلەرنى داۋالاش بولۇپمۇ كېسەللىكنى ئەكسى (قارمۇقارشىسى) بىلەن داۋالاش دېگەن تىبابەت ئاساسىنى بىلەلەيمىز.

تولۇ سۈيى قار سۈيىدىن تاتلىق ۋە سۈيۈق، مۇز سۈيى بولسا ئەسلى سۈيى بىلەن ئوخشاش.

يۇيۇنۇش، جىما، تەنتەربىيە، ئىسسىق تاماق...لاردىن كېيىن ۋە يۆتەل، كۆكرەك ئاغرىقى، جىگەر ئاجىزلىق كېسەللەرگە گىرىپتار بولغانلار ھەمدە سوغۇق مىزاجلار قارنى ئېرىتىپ ئىچىشتىن ھەزەر قىلغاي.

*******

قۇدۇق ۋە بۇلاق سۇلىرى

قۇدۇق سۇلىرى باشقا سۇلارغا نىسبەتەن سۈپىتى تۆۋەن، بۇلاق سۈيى بولسا ئېغىر سۇدۇر، چۈنكى ئالدىنقىسى ئاقمىغاچقا چىرىشنى يىراق سانىغىلى بولمايدۇ، كېيىنكىسى بولسا ياخشى ھاۋالانمىغاندۇر، بۇ سۇلارنى دەرھاللا ئىچمەستىن بىرەر كېچە ئۆتكۈزۈش كېرەك، بۇ سۇلارنىڭ ئەڭ ناچىرى توربىسى قوغۇشۇن ياكى ئۆزاقتىن بىرى سۈيى تارتىلمىغان سۇلاردۇر، بولۇپمۇ توپىسى ناچار يەرنىڭ سۈيى ئاپەتتىن باشقا نەرسە ئەمەستۇر.

*********

زەمزەم سۈيى

سۇلارنىڭ غوجىسى، ئۇلۇغى، قەدىرلىكى، كۆڭۈللەرگە مەھبۇب، بىباھا ۋە نەپىس بولغان زەمزەم سۈيى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇچقاندىكى ئاۋازى ۋە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىچىدىغان سۈيىدۇر.

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كەئبە ئەتراپىدا قىرىق كۈن تۇرغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «زەمزەم تاماق ئورنىدا يېمەكلىكمۇ بولىدۇ» دېگەن. [مۇسلىم 6309 ـ ھەدىس] ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ‹كېسەللىككە شىپامۇ بولىدۇ› دېگەن ئىبارە ھەم باردۇر.

‹ئىبنى ماجە› دە جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «زەمزەم سۈيى ئىچىلگەن مەقسەتكە قارىتا بولىدۇ». [3062 ـ ھەدىس]

ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك ھەج قىلغاندا زەمزەم قۇدۇقى قېشىغا كېلىپ: ئى ئاللاھ! ئابدۇرەھمان ئىبنى ئەبى مەۋلا بىزگە مۇھەممەد ئىبنى مۇنكەدىردىن رىۋايەت قىلىپ بەرگەن، ئۇ بولسا جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبىرىڭ: «زەمزەم ئىچىلگەن مەقسەتكە قارىتا بولىدۇ» دېگەن ئىكەن. مانا مەن بۇ زەمزەمنى قىيامەت كۈنى ئۇسسۇماسلىق ئۈچۈن ئىچىمەن دېگەن.

سولۇق ئىششىقتا مەن ۋە باشقىلار كۆپ تەجرىبە قىلىدۇق ۋە ئاجايىپ ئىشلارغا ئۇچرىدۇق، مەن زەمزەم بىلەن بىر نەچچە خىل كېسەلدىن شىپا تاپتىم، يېرىم ئايلاپ زەمزەمدىن باشقا نەرسە يېمەي ۋە قورساق ئاچلىقى ھېس قىلماي ئۆتكەن كىشىلەرنى كۆردۈم، ئۇلار باشقىلارغا ئوخشاشلا ھېچقانداق قورسىقى ئاچمىغان ھالدا، كەئبىنى تاۋاپ قىلاتتى، بەزىلەرنىڭ خەۋەر قىلىشىچە ھەتتا ئۇ كىشىلەردە قۇۋۋەت ھاسىل بولۇپ، ئايالى بىلەن بىرگە بولغاندىن سىرت، روزا تۇتۇپ، كەبىنى نەچچە قېتىم تاۋاپ قىلاركەن.

********

نىل دەرياسى سۈيى

جەننەت ئۆستەڭلىرىنىڭ بىرى، ئۇنىڭ ئەسلى مەنبەسى ھازىرقى ئېفوفىيە يېرىقىدىكى ئاي ئاراللىرىنىڭ تاغلىرىدا توپلاشقان يامغۇر سۈيىدۇر. ئاللاھ شۇ سۇلارنى شۇ يەردىن ئۆسۈملۈك يوق يەرلەرگە، بارلىق جانلىقلار ئۈچۈن ئەۋەتىدۇ.

نىل دەرياسى سۇغىرىدىغان جايلارنىڭ يەر ئەھۋالى يا توپىلاڭ ياكى قاتتىق بولغاچقا ئادەتتىكى يامغۇر ئۇ يەرلەرنى قاندۇرالمايدۇ، ئەگەر ئادەتتىن تاشقىرى ياغسا تۇرالغۇ ۋە تۇرغۇچىلار ئاپەت ئىچىدە قېلىپ، مەنپەئەت ۋە ياشاش قىيىنغا چۈشىدۇ. شۇڭا ئاللاھ تائالا يامغۇرنى يىراق جايلارغا ياغدۇرۇپ، ئاندىن ئۇنى بۇيۇك بىر دەريا شەكلىدە ئۇ كىشىلەرگە ئەۋەتىدۇ، ئۇ دەريا سۈيىنى ئاللاھ مەلۇم ۋاقىتلا رايون ئېھتىياجىغا ئاساسەن ئۇلغايتىدۇ، رايونلار سۇغا قانسا دەريا سۈيى ئاستا ـ ئستا پەسلەيدۇ، دېھقانچىلىق ئىشلىرى قولايلىق بولىدۇ، نىل دەرياسى سۈيىدە يۇقىرىقى بىز بايان قىلغان ئون خىل سۈپەت تولۇق تېپىلىدۇ، ئۇ سۇ ئەڭ تاتلىق، يەڭگىل ۋە لەززەتلىك سۇدۇر.

*********

دېڭىز سۈيى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېڭىز سۈيى ھەققىدە: «ئۇ سۇ پاكىز، ئۇنىڭدىكى ئۆلۈك نەرسلەر ھالال» دېگەن.

دېڭىز سۈينى ئاللاھ تائالا ناھايىتى تۇزلۇق ۋە ئۆتكۈر ئاچچىق قىلىپ ياراتقان. بۇ بولسا زېمىن يۈزىدىكى بارلىق ئادەم ۋە ھايۋانلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈندۇر، چۈنكى ئۇ ئاقماي دائىم بىر جايدا تۇرىدۇ، ئۇنىڭدا ھايۋاناتلار كۆپ، ئۇ يەردە ئۆلگەن ھايۋانلار يەرگە كۆمۈلمەيدۇ، ئەگەر دېڭىز سۈيى تاتلىق بولسا ئۇزاق تۇرغان سۇ چىرىپ سېسىيتتى، ھايۋاناتلار ئۆلەتتى، ئىككى سېسىق بىر بولۇپ يەر شارىدىكى ھاۋانى بۇلغايتتى... يەر شارى سېسىمچىلىققا تولۇپ، دۇنيا بۇزۇلاتتى...

ئاللاھ ھېكمەتلىك زات بولغاچقا دۇنيادىكى بارلىق سېسىق تاپلار دېڭىزغا تاشلانسىمۇ ھېچ قانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ، بەلكى يارالغاندىن بېرى تۇرۇۋاتقان بۇ سۇلار سېسىپ قالغىنى يوق، بۇندىن كېيىن ھەم سېسىمايدۇ، دېڭىز سۈيىنىڭ تۇزلۇق بولۇشىدىكى نىشانلىق ھېكمەت ئەنە شۇدۇر... ئەمما تۇز پەيدا بولۇشىنىڭ سەۋەبى بولسا دېڭىز ئاستىنىڭ تۇزلۇق ۋە شورلۇق بولۇشىدۇر.

ئۆز گېپىمىزگە كەلسەك: دېڭىز سۈيى بىلەن يۇيۇنۇش تېرىدىكى بىر نەچچە خىل ئاپەتلەرنى يوقىتىدۇ. ئەمما ئۇنى ئىچىش ئىچكى - تاشقى زىيانلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. يەنى ئىچى سۈرۈپ، ئورۇقلىتىدۇ، قىچىشقاق ۋە جاراھەت پەيدا قىلىدۇ، يەلنى ئاشۇرۇپ، ئۇسسىتىدۇ.

دېڭىز سۈيى ئىچىشكە مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەم ئۇنىڭ زىيىنىنى مۇنداق يوقىتىشى كېرەك:

**1** ـ دېڭىز سۈيىنى قازانغا قۇيۇپ، قازان ئۈستىگە بىر نەچچە تال تاياقچە قويۇپ، ئېتىپ تەييارلانغان پاكىز يۇڭ بولسا ئۇنى تاياقچە ئۈستىگە قويۇش كېرەك، قازان قايىنىغاندا يۇڭ ھۆل بولىدۇ، ئۇنى سىقىپ سۈيىنى پاكىز قاچىغا ئېلىۋېلىش كېرەك، ئۇدا بىر قانچە قېتىم شۇنداق قىلىنسا ئاچچىق تۇزى قازاندا قېلىپ تاتلىق سۇ يۇقىرىغا ئۆرلىگەچكە يۇڭدا قالىدۇ.

**2** ـ دېڭىز ياقىسىغا كەڭرى ئورا كولاپ ئۇ يەرگە سۇنى چۇشۇرۇش كېرەك، ئاندىن ئۇنىڭ يېنىغا يەنە بىر ئورا كولاپ سۇنى سۈزۈلدۈرۈش كېرەك، ئۇچىنچى ياكى تۆتىنچى ئورا كولانغاندا سۇ تازلىنىدۇ.

لاي سۇنى ئىچىشكە توغرا كەلسە قازانغا ئۆرۈك ئۇرۇقچىسى ياكى كاشتان دەرىخىنىڭ شاخچىسى ياكى ياللىدىراپ تۇرغان چوغ ياكى ئەرمىنيە ساپىلىنىڭ سۇنقىنى ياكى بۇغداي تالقىنىنى سېلىۋەتسە سۇ سۈزىلىدۇ.

**2** ـ ئىپار (مِسْكٌ)

‹سەھىھ مۇسلىم› دىكى ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ

رىۋايەت قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئەڭ خۇشبۇي نەرسە ئىپاردۇر». [5842 ـ ھەدىس]

‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئانىمىز مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېھرام باغلاشتىن ئىلگىرى، قۇربان ھېيت كۈنى تاۋاپ قىلىشتىن ئىلگىرى مەن ئۇنى خۇشبۇي نەرسىلەر بىلەن خۇشبۇيلاپ قوياتتىم، ئۇ خۇشبۇيدا ئىپارمۇ بار ئىدى. [بۇخارى 1539 ـ ھەدىس]

ئىپار ـ خۇشبۇي نەرسىلەرنىڭ پادىشاھى، ئۇلۇغى ۋە ئەڭ خۇشبۇيىدۇر، ئۇنىڭ بىلەن مىسال كەلتۈرۈلىدۇ، ئۇنى باشقا نەرسىگە ئەمەس باشقا نەرسىلەرنى ئۇنىڭغا ئوخشىتىدۇ، ئۇ جەننەتنىڭ دۆڭلىرىدۇر.

ئۇ ئىككىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، كۆڭۈلنى خوشال قىلىدۇ ۋە كۈچلەندۈرىدۇ، ئىچكى ئەزالارنىڭ ھەممىسىنى كۈچلەندۈرىدۇ، ئىچىسمۇ، پۇرىسىمۇ بولىۋېرىدۇ، ئۇ ياشانغانلارغا، سوغۇق مىزاج، ھۆل مىزاجلارغا بولۇپمۇ قىش ۋاقتى ناھايىتى مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇ كۆڭۈل ئېلىشىش، يۈرەك رىتىمسىزلىقى ۋە بەدەن ئاجىزلىقىغا تەبىئى ھارارەتنى تولۇقلاش بىلەن ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ.

كۆزنىڭ ئىچىنى يوقىتىدۇ ۋە ھۆللىكىنى قۇرىتىدۇ، كۆز ۋە باشقا ئەزالاردىن يەلنى چىقىرىدۇ، زەھەرنى بىكار قىلىدۇ، يىلان چېقىۋالغانغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇنىڭ مەنپەئەتلىرى ناھايىتى كۆپ، ئۇ كۈچلۈك مۇپەررىھلاردىندۇر.

**3 ـ ياليۇز (مَرْزَنْجُوشٌ)**

ساغلاملىقى نامەلۇم بولغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ياليۇزنى ئىشلىتىڭلار، ئۇ زۇكامغا ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۇ ئۈچىنچى دەرىجىلىك ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىلىك قۇرغاق، ئۇنى پۇراش سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا، بەلغەمگە، زۇكامغا، سەۋداغا، قويۇق يەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ، باش ۋە بۇرۇن تۆشۈكچىلىرىدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، سوغۇقتىن بولغان

ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. ھۆل سوغۇقتىن بولغان نۆرغۇن ئاغرىق ۋە ئىششىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئەگەر ئۇنى ئىچسە ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇپ، تۇغۇتقا ياردەم بېرىدۇ، قۇرۇق ياپرىقىنى سوقۇپ كۆزگە تاڭسا كۆز ئاستىدىكى قاننىڭ ئىزىنى يوقىتىدۇ، ئاچچىق سۇ بىلەن قوشۇپ چايان چېقىۋالغان جايغا سۇرۇلسە مەنپەئەت قىلىدۇ.

يالپۇز مېيى غول ۋە تېز ئاغرىقىغا ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ، ھاردۇقنى چىقىرىدۇ، ئۇنى داۋاملىق پۇراپ بەرگەن ئادەمنىڭ كۆزىگە سۇ چۈشمەيدۇ، يالپۇز سۈيىنى ئاچچىق بادام مېيى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتسا بۇرۇندىكى توسالغۇنى ئاچىدۇ، بۇرۇن ۋە باشتىكى يەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

## 4 - تۇز (مِلْحٌ)

‹ئىبنى ماجە› ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «قوشۇمچە يېمەكلىكلەرنىڭ پادىشاھى - تۇزدۇر». [3315 - ھەدىس]

يەنە بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پات ئارىدا سىلەر كىشىلەر ئارىسىدا تاماقتىكى تۇزدەك بولۇپ قالىسىلەر، تاماقنى پەقەت تۇزلا ياخشىلايدۇ».

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ تائالا ئاسماندىن زېمىنغا تۆت بەرىكەتنى چۈشۈردى. ئۇلار: تۆمۈر، ئوت، سۇ، تۇز».

تۇز كىشىلەرنىڭ تامىقىنى، بەدىنىنى ياخشىلايدۇ، ئۇ ھەرقانداق نەرسە بىلەن بىرىكەلەيدۇ ۋە ياخشىلىيالايدۇ، ھەتتا ئالتۇن - كۈمۈشنىمۇ. ئۇنىڭدا شۇنداق بىر قۇۋۋەت باركى ئالتۇننىڭ سېرىقلىقىنى، كۈمۈشنىڭ ئاقلىقىنى ئاربلاشتۇرالايدۇ، ئۇنىڭ ھەيدەش ۋە تارتىش، ئېغىر ھۆللۈكنى يوقىتىپ بەدەننى قۇرىتىدىغان ئالاھىدىلىكى بار، ئۇ بەدەننىڭ بۇزۇلۇش ۋە چىرىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىپ، بەدەننى قۇۋۋەتلەندۈرىدۇ، جاراھەتلىك تەمرەتكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

تۇزنى كۆزگە سۈرمە قىلىپ سۈرسە كۆزنىڭ ئارتۇق گۆشىنى

قومۇرۇپ تاشلايدۇ ۋە كۆزدىكى سېرىقلىقنى يوقىتىدۇ، يامان جاراھەتنىڭ كېڭىيىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ، چوڭ تەرەتنى راۋانلاشتۇرىدۇ، ئىستىسقا كېسەللىرىنىڭ قورسىقىغا سۇ يىغىلىپ قېلىشىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، چىشنى پاكىزلەيدۇ ۋە چىشنى چىرىشتىن ساقلايدۇ، چىش مىلىكلىرىنى چىڭىتىدۇ، ئۇنىڭ مەنپەئەتلىرى ناھايىتى كۆپ.

## 25 ـ "ن"

### 1 ـ خورما دەرىخى (نَخْلٌ)

بۇ دەرەخ قۇرئاندا بىر قانچە جايدا تىلغا ئېلىنغاندۇر، ‹سەھىھ بۇخارى› ۋە ‹سەھىھ مۇسلىم› دا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئولتۇراتتۇق، شۇ ئارىدا ئۇنىڭ ئالدىغا خورما يىلىمى كەلتۈرىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «مۇسۇلمان ئادەمگە ئوخشايدىغان بىر دەرەخ بار، ئۇنىڭ ياپرىقىمۇ چۈشمەيدۇ، ئۇ قايسى دەرەخ ئېيتىپ بېرەلەمسىلەر؟» دېدى. كىشىلەر ئەتراپتىكى دەرەخلەرگە قارىغىلى تۇردى. مەن ئۆزۈمچە بۇ خورما دەرىخى دەپ ئويلىدىم، بۇنى دېمەكچىمۇ بولدۇم، ئەتراپىمغا قارىسام كۆپچىلىك ئىچىدە ئەڭ كىچىك ئىكەنمەن، شۈك تۇردۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ خورما دېدى، كېيىن مەن بۇنى ‹دادام› ئۆمەرگە دېسەم ئۇ: ئەگەر ئۇنى ۋاقتىدا دېگەن بولساڭ مەن مۇنداق مۇنداق خوش بولۇر ئىدىم... دېدى. [بۇخارى 131 ـ، مۇسلىم 7030 ـ ھەدىسلەر]

بۇ ھەدىستىن تۆۋەندىكىدەك مەسىلىلەر مەلۇم بولىدۇ:

1 ـ ئالىم كىشى سۆھبەتداشلىرىنى يېتىلدۈرۈش ئۈچۈن سوئال سورىسا بولىدۇ.

2 ـ ماقال ـ تەمسىل، ئوخشىتىش.

3 ـ ساھابىلارنىڭ گۈزەل ئەخلاقى، چوڭلارنى قانچىلىك ھۆرمەتلەيدىغانلىقى، ئۇلار ئالدىدا تىلىنى قانچىلىك يىغىدىغانلىقى.

4 ـ بالىسىنىڭ توغرا ئىشقا ۋە تەۋپىقىغا دادىسىنىڭ خوشال

بولۇشى.

**5** - دادىسى بار يەردە بالىسى دادىسى بىلمىگەن سوئالغا جاۋاب بەرسە بولىدىغانلىقى، بۇنىڭ ئەدەپسىزلىك بولمايدىغانلىقى.

**6** - مۇسۇلماننى خورمىغا ئوخشىتىشى شۇنىڭ ئۈچۈنكى خورمىنىڭ ياخشى يەرلىرى كۆپ، سايىسى ئۇزۇن مۇددەت تۇرىدۇ، مېۋىسى لەززەتلىك، داۋاملىق سۈپەتلىك تۇرىدۇ.

خورما دەرىخىنىڭ مېۋىسىنى ھۆل - قۇرۇق، خام - پىششىق يېگىلى بولىدۇ، ئۇ ئوزۇقلۇق، دورا، ئوزۇق تۈلۈك، تاتلىق - تۈرۈم، ئوسۇزلۇق، مېۋە - چېۋە بولالايدۇ.

ياغىچى قۇرۇلۇش، ئۇسكىنە، قاچا - قۇمۇچ... لار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. پوستىنى بورا، قاچا - قۇمۇچ، يەلپۈگۈچ ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنىڭ تالاسىدىن ئاغامچا ۋە باشقا نەرسىلەر ياسىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۇرۇغى تۆگىگە ھەلەپ بولىدۇ، دورا ۋە سۈرمىلەرگە ئىشلىتىلىدۇ، ئۇنىڭ مېۋىسى ۋە دەرىخىنىڭ چىرايلىقلىقى، شەكلىنىڭ ئادەمنى خوشال قىلىشلىرى، پىشقان مېۋىلىرىنىڭ ھۆزۈر - ھالاۋىتى ۋە ئۇنى كۆرگەنكى كۆڭۈل خوشاللىقى... خورما دەرخىنى كۆرگەن ھامان ئۇ ئىنسانغا شۇ خورمىنى ياراتقۇچىنىڭ كامالى قۇدرىتى ۋە تامامى ھېكمىتىنى ئەسلىتىدۇ، ھەقىقەتەن مۇسۇلمان ئۇنىڭغا ئوخشايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ھەممىلا نەرسىسى ياخشى. شەكىل ۋە ماھىيەت جەھەتتىن ئەمەلى ئۇنۇم بېرىدۇ.

خورما دەرىخى - پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇنى سىغىنىپ ئىڭرىغان دەرەخ شۇ. مەريەم ئەلەيھىسسالام ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى يەڭگىيدىغاندا شۇ دەرەخ ئاستىغا بېرىپ شۇ يەردە تولغاقان.

تەكشۈرۈپ بېقىشقا ئېھتىياجلىق بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تاغاڭلار بولمىش خورمىنى ھۆرمەتلەڭلار، ئۇ (تۇنجى ئاتاڭلار) ئادەم يارىتىلغان تۇپراقتىن يارىتىلغان».

كىشىلەر خورما دەرىخنى چاڭلاشتۇرۇش ياكى چاڭلاشتۇرماسلىق

ھەققىدە بىرلىككە كېلەلمىدى، ئوخشىمىغان بىرقانچە جايدا ئاللاھ ھەر ئىككىسىنى تىلغا ئالدى. بۇنىڭدىكى ئەڭ توغرا جاۋاب شۇكى، شۇ خورما ئۆسىدىغان جاينىڭ ئونۋېرسال ئىقتىدارىغا قارىتا شۇ يەرگە مۇۋاپىق كېلىدىغان ئۇسۇلنى تاللاش ئەڭ توغرىدۇر.

## 2 ـ نەرگىس گۈلى (نَرْجِسٌ)

سەھىھ (توغرا) بولمىغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەنمىش: «نەرگىس گۈلنى پۇراپ بېرىڭلار، يۈرەكتە مەجنۇنلۇق، ماخاۋ ۋە ئاق كېسەللىكلەرنىڭ دانچىسى بولۇپ، ئۇنى پەقەت نەرگىس گۈلىلا يوقىتالايدۇ».

ئۇ ئىككىنچى دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق، ئۇنىڭ يىلتىزى نېرىپىقا ئۆتۈپ كەتكەن جاراھەتنى ياخشىلايدۇ. ئۇنىڭ پاكىزلاش، جەلب قىلىش ۋە تارتىش كۈچى بار. بۇ گۈلنى پىشۇرۇپ سۈيى ئىچىلسە ياكى ئۆزى يېيىلسە قەينى قوزغايدۇ، ئاشقازاننىڭ چوڭقۇردىكى ھۆللۈكنى تارتىپ چىقىدۇ، ئۇنى پۇرچاق ۋە ھەسەل بىلەن قوشۇپ پىشۇرسا جاراھەت مەينەتلىرىنى تازلاپ، جاراھەتنى تېزلا ئېغىزلاندۇرىدۇ.

ئۇنىڭ گۈلى مۆتىدىل ھارارەتلىك، سوغۇق زۇكامغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ كۈچلۈك راۋانلاشتۇرۇش رولى بار. مېڭە ۋە بۇرۇن تۆشۈكچىلىرىنىڭ توسۇلۇپ قېلىشىنى ئاچىدۇ. ھۆل ۋە سەۋدادىن بولغان باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىسسىق باشنى ئاغرىتىدۇ، ئۇنىڭ ئۇرۇقىنى يېرىپ تىكىلسە نەچچە ھەسسە كۆپىيىپ كېتىدۇ، ئۇ گۈلنى قىش ۋاقتى پۇراشنى داۋاملاشتۇرسا يازدىكى كۆكرەك پەردە ياللۇغىدىن خاتىرجەم بولىدۇ. بەلغەم، سەۋدادىن بولغان باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۇنىڭدا ئەتىرلىك تەركىب بار بولۇپ، قەلب ۋە مېڭىنى كۈچلەندۈرىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ كۆپ خىل كېسەللىرىگە شىپا بولىدۇ. ئىبنى زۇھرى مۇنداق دېگەن: نەرگىس گۈلنى پۇراش باللار تۇتقاق كېسىلىنى يوقىتىدۇ.

## 3 ـ مەلھەم (نَوْرَةٌ)

(ئىبنى ماجە) دە ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەدىنىنى مايلىماقچى بولسا ئەۋرىتىدىن باشلاپ مايلايتتى، ئۇنى ۋە باشقا ئەزالىرىنى مەلھەم بىلەن مايلايتتى.
[3751 ـ ھەدىس]

تۇنجى بولۇپ مۇنچىغا چۈشكەندىن كېيىن مەلھەم ئىشلەتكەن كىشى سۇلايمان ئەلەيھىسسالام دېيىلىدىغان گەپ بار.

ئۇ مەلھەم ـ ئۇركىمىگەن ھاكتىن ئىككى ھەسسە، نۆشۇدۇردىن بىر ھەسسە قىلىپ، سۇ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، ئاپتاپ ياكى مۇنچىغا تاشلاپ قويىلىدۇ تاكى رەڭگى قاتتىق كۆكەرگىچە شۇنداق تۇرىدۇ، ئۇنى سۇرۇپ سۇ تەككۈزمەي مەلۇم ۋاقىت (بىرەر سائەت) تۇرۇپ ئاندىن يۇيۇلىدۇ، ئاندىن ئۇنى سۇرگەن يەرگە خېنە سۇرىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن مەلھەمنىڭ ئوت ھالىتى يوقايدۇ.

## 4 ـ چىلان (نَبْقٌ)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئادەم ئەلەيھىسسالام زېمىنغا چۈشۈپ تۇنجى قېتىم يېگەن مېۋىسى ياۋا چىلان ئىدى».

سەھىھ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىراجقا چىققاندا سىدرەتۇل مۇنتەھانى كۆردى. ئۇنىڭ چىلانلىرى ھەزەر (مەدىنىگە يېقىن بىر قىشلاق) نىڭ باراڭ تۇۋرىكلىرىدەك تۇراتتى. [بۇخارى 3207 ـ ھەدىس]

چىلان سىدىر دەرىخىنىڭ مېۋىسىدۇر، تەبىئەتنى تۇتىدۇ، يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ، ئاشقازاننى تازىلايدۇ، سەپرانى توختىتىدۇ، بەدەنگە ئوزۇقلۇق بولىدۇ، تاماققا تەم كىرگۈزىدۇ، بەلغەم پەيدا قىلىدۇ، سەپرادىن بولغان ساقايماس كېسەللىككە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ھەزىم قىلىنىشى ئاستا، ئۇنىڭ تالقىنى ئىچكى ئەزالارنى كۈچلەندۈرىدۇ، ئۇ سەپرا مىزاجلارغا مۇۋاپىق كېلىدۇ، ئۇنىڭ زىيىنىنى پىشقلاپ ئىشلەنمىگەن ھەسەل بىلەن قايتۇرىدۇ.

ئۇ ھۆلمۇ ياكى قۇرۇقمۇ؟ بۇ ھەقتە ئىككى خىل كۆز قاراش بار. توغرىسى: ھۆلى سوغۇق ھۆل، قۇرۇقى قۇرۇق سوغۇق.

26 ــ "ھـ"

## 1 ـ قىچا (هِنْدِبَا)

قىچا ھەققىدە مۇنداق ئۈچ يالغان ‹ھەدىس› بار بولۇپ، ئۈچىلىسى باشقىلار تەرىپىدىن توقۇلغان ‹ھەدىس› تۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەنمىش:

1 ـ ‹قىچا يەڭلار! ئۇنى قاقماڭلار. ھەركۈنى جەننەتتىن بىر نەچچە قەترە سۇ قىچىغا چۈشىدۇ›.

2 ـ ‹قىچا يەپ ئۇخلىغان ئادەمگە زەھەر ۋە سېھىر تەسىر قىلمايدۇ›.

3 ـ ‹قىچىنىڭ ھەربىر ياپرىقىدا جەننەتنىڭ سۇلىرى بار›.

قىچىنىڭ مىزاجى ئۆنۈپرسال، پەسىللەر ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ: قىشتا ھۆل سوغۇق، يازدا قۇرۇق ئىسسىق، ئەتىياز ۋە كۈزدە مۆتىدىل، كۆپىنچە ھالەتتە قۇرۇق سوغۇققا مايىل، ئۇ سوغۇق قەۋزىيەت پەيدا قىلىدۇ، ئاشقازانغا پايدىلىق، ئۇنى ئاچچىقسۇ بىلەن قوشۇپ يېسە قورساقنى تۇتتۇالىدۇ، ئۇنى سۈرۈپ بەرسە ئاشقازان ياللۇغىنى يوقىتىدۇ. ئۇششاق بۇغۇم ياللۇغىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، كۆزنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقىنى ياندۇرىدۇ. ئۇنىڭ يىلتىزى ۋە ياپرىقىنى سۈرۈپ بەرسە چايان چاققان يەرگە ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. ئۇ ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ. جىگەر توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. جىگەرنىڭ ئىسسىق ياكى سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى توختىتىدۇ. تال، تومۇر ۋە ئىچكى ئەزالارنىڭ توسالغۇسىنى ئاچىدۇ. بۆرەك يوللىرىنى پاكىزلەيدۇ. ئاچچىق قىچا جىگەرگە بەك مەنپەئەتلىكتۇر. ئۇنىڭ سىقىلغان سۈيى توسۇلۇپ قېلىش سەۋەبىدىن پەيدا بولغان سېرىقلىق چۈشۈشكە مەنپەئەت قىلىدۇ. بولۇپمۇ ھۆل زىرىنىڭ سۈيى بىلەن ئارىلاشتۇرسا ئۈنىمى يۇقىرى بولىدۇ. ئۇنىڭ ياپراقلىرى سوقۇلۇپ، ئىسسىقتىن بولغان ئىشىققا قويۇلسا ئىششىقنى سوۋۇتىدۇ ۋە قايتۇرىدۇ. كۆكرەكنى ئاچىدۇ، قان ۋە سەپرانىڭ ھارارىتىنى پەسلىتىدۇ.

قىچىنى يۇمايلا ۋە قاقمايلا يېيىش ياخشىدۇر. زەھەر قايتۇرغۇچى دورىلار تەركىۋىگە كىرگۈزىلىدۇ. ئەگەر ئۇنى يۇيۇپ قىقۇۋەتسە كۈچى

يوقايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇنىڭدا زەھەر قايتۇرۇش قۇۋۋىتى بولۇپ ھەرقانداق زەھەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ سۈيىنى كۆزگە سۈرمە قىلسا كۆز پەردىسىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ياپرىقى چايان چېقىۋالغانغا ئۇنۇمى بار. ھەرقانداق زەھەرگە قارشى تۇرالايدۇ. ئۇنىڭ سۈيىنى چىقىرىپ مايغا قويسا ئۈلتۈرگۈچى كېسەللىكلەردىن خالاس بولغىلى بولىدۇ. يىلتىزىنىڭ سۈيىنى چىقىرىپ ئىچسە يىلان، چايان، ھەرە چېقىۋالغانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ يىلتىزىنىڭ سۈتى كۆزنىڭ ئېقىنى يوقىتىدۇ.

27 - "و"

1- ( ؟ ) وَرسٌ

2- ( ؟ ) وَسِمَةٌ

28 - "ي"

1- قاپاق (يَقْطِينٌ)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﴿ئۇنىڭ ئۈستىگە (سايە تاشلاپ تۇرۇش ئۈچۈن) بىر تۈپ قاپاقنى ئۆستۈرۈپ بەردۇق﴾ [سۈرە «ساففات» 146 - ئايەت]

«سەھىھ بۇخارى» ۋە «سەھىھ مۇسلىم» دا ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر كىيىم تىككۈچى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تاماق يېيىشكە چاقىردى، مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە باردىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئارپا نېنى ۋە قورۇلغان گۆشكە قاپاق سالغان شورپا ئېلىپ كەلدى، قارىسام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام لىگەن ئەتراپىدىكى قاپاقلارنى تېرىپ يەۋاتاتتى، مەن شۇ كۈندىن تارتىپ قاپاقنى ياخشى كۆرۈپ كەلدىم.

ئەبۇ تالۇت مۇنداق دېگەن: ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كىرسەم ئۇ قاپاق يەۋاتقان ئىكەن، ئۇ مۇنداق دېدى، ۋاي ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك قاپاق! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سېنى ياخشى كۆرگەچكە مەنمۇ سېنى ياخشى كۆرىمەن.

‹غەيلانىيات› تا ئانىمىز ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مۇنداق دېگەن: «ئى ئائىشە! قازان قايناتساڭلار قاپاقنى كۆپراق قىلىڭلار، ئۇ قەلبىدىكى غەمنى يوقىتىدۇ».

قاپاق ھۆل سوغۇق، ئاددى ئوزۇقلۇق بولىدۇ، ئۇنىڭ سىڭىشى تېز، ھەزىمدىن ئىلگىرى بۇزۇلمىسىلا ئۇنىڭدىن ياخشى قان پەيدا بولىدۇ، ئۇنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىنىڭ بىرى ئۇ ئارىلاشتۇرۇلغان نەرسىنىڭ ئوخشىشىدا خىلىت ئىشلەپ چىقىرىدۇ، يەنى ئەگەر سىيادان بىلەن ئىستېمال قىلىنسا قىرتاق خىلىت پەيدا بولىدۇ، تۇز بىلەن، تۇزلۇق قەۋزىيەتلىك نەرسە بىلەن قەۋزىيەتلىك خىلىت پەيدا قىلىدۇ، بېھى بىلەن پىشۇرۇلسا بەدەنگە ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ.

ئۇ سۇلۇق، يېنىك بولۇپ ھۆل بەلغەمگە ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ. ئىسسىق مىزاجلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، سوغۇق مىزاجلارغا، بەلغىمى غالىب كەلگەنلەرگە مۇۋاپىق كەلمەيدۇ. ئۇنىڭ سۈيى ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، ئۇنىڭ سۈيىنى ئىچسە ياكى ئۇ سۇ بىلەن باشنى يۇسا ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. قاپاق قانداقلا ئىستېمال قىلىنسا قورساقنى يۇمشىتىدۇ. ئىسسىق ئۆتۈپ كەتكەنلەرگە ئۇنىڭدەك تېز مەنپەئەت قىلىدىغان دورا يوق.

مەنپەئەتلىرى: قاپاقنى خېمىرغا ئارىلاشتۇرۇپ ئوچاق ياكى تونۇردا پىشۇرۇپ، سۈيىنى چىقىرىپ يەڭگىل ئۇسسۇزلۇقلار بىلەن ئىچسە ياللۇغلانغان قىزىتمىنىڭ ھارارىتىنى پەسلىتىدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، ياخشى ئوزۇقلۇق بولىدۇ، تەرەنجىبىن ياكى بېھى مۇراببىاسى بىلەن ئىچسە خاس سەپرانى راۋانلاشتۇرىدۇ.

قاپاقنى سۇدا پىشۇرۇپ، سۈيىنى ھەسەل ۋە ئازراق نەترۇن بىلەن قوشۇپ ئىچسە بەلغەم ۋە ئۇنىڭ تەسىرىنى يوقىتىدۇ. قاپاقنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ باشنىڭ چوققىسىغا سۈرسە مېڭىدىكى ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقنى ياندۇرىدۇ.

قاپاقنىڭ پوستىنى سىقىپ، ئۇنىڭ سۈيىنى قىزىلگۈل سۈيىگە ئارىلاشتۇرۇپ كۆزگە تېمىتسا كۆزدىكى ئىسسىقتىن بولغان ئىششىققا مەنپەئەت قىلىدۇ. قاپاق پوستى ئىسسىقتىن بولغان كۆز ئىششىقى ۋە ئۇششاق بوغۇم ياللۇغىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

قاپاق ـ ئىسسىق مىزاج ۋە قىزىيدىغانلارغا ناھايىتى مەنپەئەتلىك، قاچانكى ئاشقازاندا ناچار خىلىتلار بىلەن ئۇچراشسا تەبىئىتى بۇزۇلۇپ ئۆزگىرىدۇ، بەدەندە ناچار خىلىت پەيدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ چارىسى: ئاچچىقسۇ ۋە ئاچچىق نەرسىلەردۇر.

خۇلاسىلىغاندا: قاپاق ئەڭ يەڭگىل، تەسىرى تېز ئوزۇقلۇقتۇر، ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەدىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاپاقنى كۆپ يەر ئىكەن.

*********

بۇ قىسىمنى تۈۋەندىكى بىر قانچە دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار ۋە مەنپەئەتلىك ئومۇمى تەۋسىيەلەر بىلەن ئاخىرلاشتۇراي دەپ ئويلىدىم، شۇنداق بولغاندا كىتابنىڭ مەنپەئەتى تېخىمۇ زورايغىدەك.

ئىبنى ماسەۋەينىڭ ‹دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار› دېگەن كىتابىدا مۇنداق بىر ئابزاسنى كۆرۈپ قالدىم، ئۆز ئەينى نەقىل قىلدىم: قىرىق كۈن ئۇزۇلدۇرمەي پىياز يېگەن ئادەمنىڭ يۈزىنى سەپكۈن بېسىپ كەتسە پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن. تومۇرىدىن قان ئالغاندىن كېيىن تۇز يېگەن ئادەمنى ئاق كېسەل ياكى قۇتۇر بېسىپ كەتسە پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن. تۇخۇم بىلەن بېلىقنى بىرلا ۋاقىتتا ئاشقازىنىغا جۇغلاپ پارالىچ ياكى ئاغزى مايماق بولۇپ قالسا پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن. قورساقى بەك توق مۇنچىغا كىرىپ پارالىچ بولۇپ قالغان ئادەم پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن. سۈت بىلەن بېلىقنى بىرلا ۋاقىتتا ئاشقازىنىغا جۇغلىغان ئادەم ماخاۋ ياكى ئاق كېسەل ۋە ياكى ئۇششاق بۇغۇم ياللۇغى بولۇپ قالسا پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن. سۈت بىلەن سىركىنى بىرلا ۋاقىتتا ئاشقازانىغا جۇغلىسا ئاندىن ئاق كېسەل ياكى ئۇششاق بۇغۇم ياللۇغى بولۇپ قالسا پەقەت ئۆزىنىلا مالامەت قىلسۇن. ئېھتىلام بولۇپ، غۇسلى قىلماي ئايالىنىڭ يېنىغا بارسا بالىسى ساراڭ ياكى سەۋدا بولۇپ تۇغۇلغان ئادەم پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن. سۇدا پىشۇرۇلغان تۇخۇمنى سوغۇق ھالدا تويغىچە يەپ زىققا كېسىلىگە گىرىپتار بولسا پەقەت ئۆزىنىلا مالامەت قىلسۇن. بىر ئادەم جىما قىلىپ مەنىي تولۇق چىقىپ بولغىچە ئىشنى تۈگەتسە ئاندىن بەدىنىدە تاش پەيدا بولسا پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن.

كېچىسى ئەينەككە قاراپ، ئاندىن يۈزى تارتىشىپ ياكى ئاغزى مايماق كېتىپ ۋە ياكى باشقا كېسەلگە گىرىپتار بولغان ئادەم پەقەت ئۆزىنىلا ئەيىبلىسۇن.

*********

ئىبنى بۇختە يەشۇئ مۇنداق دېگەن: بېلىق بىلەن تۇخۇمنى بىرگە يېيىشتىن ھەزەر قىل، ئۇ ئۈچەي توسۇلۇپ قېلىش ياكى بۇۋاسىر كېسەللىنى پەيدا قىلىدۇ ۋە چىش ئاغرىقىنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ. تۇخۇمنى كۆپ يېيىش سەپكۈن پەيدا قىلىدۇ. مۇنچىغا كىرگەندىن كېيىن قان ئېلىش ياكى تۇزلۇق نەرسە يېيىش ئاق كېسەل ياكى قوتۇر كېسەللىنى پەيدا قىلىدۇ. قوي بۆرىكىنى كۆپ يېيىش دۇۋۇسۇن جاراھىتىنى پەيداقىلىدۇ. يېڭى بېلىقنى يەپ سوغۇق سۇدا يۇيۇنسا پارالىچ پەيدا قىلىدۇ. ھەيزدار ئايالنى جىما قىلىش ماخاۋ كېسەللىنى پەيدا قىلىدۇ. جىمادىن كېيىن ئىستىنجا قىلىۋەتمىسە بەدەندە تاش پەيدا بولىدۇ. ھاجەتخانىدا ئۇزاق ئولتۇرۇش ساغلاملىققا زىيانلىق.

بۇقرات مۇنداق دېگەن: مەنپەئەتلىك نەرسىنى كۆپ قىلغاندىن قىلماي، كۆپ يېگەندىن كۆرە زىيانلىق نەرسىنى تەرك ئەتكەن ياخشى، ھورۇنلۇق ۋە ئۆزىنى قورقىتىشتىن ساقلىنىش ئارقىلىق ساقلىقنى ساقلاڭلار، قورسىقىڭلارنى كۆپ ۋە كۆپ سۇ بىلەن تولدۇرۇشنى تەرك ئېتىپ ساقلىقنى ساقلاڭلار.

بەزى ھۆكىمالار مۇنداق دېگەن: ساغلاملىقنى خالايدىغان ئادەم ـ ياخشى غىزانى پاكىز يېسۇن. ئۇسسۇغاندا سۇ ئىچسۇن. ئاز ئىچسۇن، چۈشلۈك تاماقتىن كېيىن ئازراق سوزۇلۇۋالسۇن (ئۇخلىۋالسۇن). كەچلىك تاماقتىن كېيىن ئازراق ماڭسۇن. ھاجەتخانىغا كىرمەي تۇرۇپ ئۇخلىمىسۇن. قورسىقىنى بەك تويدۇرۇۋېلىپ مۇنچىغا كىرىشتىن ھەزەر قىلسۇن. يازدا بىر قېتىم يۇيۇنۇش قىشتا ئون قېتىم يۇيۇنىشتىن ياخشى. كېچىسى قورۇپ قالغان قاق گۆشنى يېيىش يوقۇلۇشقا ئېلىپ بارىدۇ. قېرى ئاياللارنى جىما قىلىش ھاياتلىقنىڭ ئۆمرىنى قىسقارتىدۇ، ساغلاملارنىڭ بەدىنىنى كېسەل قىلىدۇ.

ھارىس مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم ئۇزاق ياشاي دېسە ـ مەڭگۇ

ياشاش يوق ـ چۈشلۈك تاماقتا ئالدىرىسۇن، كەچلىك تاماقنى كېچىكتۈرسۇن، كېيمنى يەڭگىل كەيسۇن، ئاياللارغا ئاز كەلسۇن.

ئۇ يەنە مۇنداق دېگەن: تۆت نەرسە بەدەننى ئاجىزلاشتۇرىدۇ.

1 ـ قورساقنى بەك توقلىۋېلىپ جىما قىلىش.

2 ـ قورساقنى بەك توقلىۋېلىپ مۇنچىغا كىرىش.

3 ـ قۇرۇتۇلغان قاق گۆش يېيىش.

4 ـ قېرى ئاياللارنى جىما قىلىش.

ئەرەبلەرنىڭ مەشھۇر تېۋىپى هارىس ئۆلدىغاندا كىشىلەر ئۇنىڭ ئەتراپىغا توپلاشتى ۋە: سەندىن كېيىن نېمە ئىش قىلىمىز ئېيتىپ بەرسەڭ دېيىشتى. هارىس مۇنداق دېدى: پەقەت ياش ئايالغىلا ئۆيلىنىڭلار. مېۋىنى پىشقان چاغدىلا يەڭلار. بەدەندە كېسەللىك بولمىسا دورا قىلماڭلار. ئاشقازاننى هەر ئايدا تازلاپ تۇرۇڭلار. ئاشقازان بەلغەمنى ئېرىتىدۇ. ئاچچىقنى يوقىتىدۇ. گۆش ئۇندۇرىدۇ، چۈشلۈك تاماق يېسەڭلار ئازراق دەم ئېلىۋېلىڭلار، كەچلىك تاماق يېسەڭلار ئاز دېگەندە قىرىق قەدەم مېڭىڭلار.

بىر پادىشاھ تېۋىپىغا: سەن ئېھتىمال ئۇزاق ياشىيالماسلىقىڭ مۇمكىن، ماڭا نەسىھەت قىلىپ قويساڭ دېدى. ئۇ مۇنداق دېدى: ئۆيلەنسەڭ پەقەت ياشقىلا ئۆيلەن، پەقەت ياش گۆشنىلا يە، ئاغرىمىساڭ دورا ئىچمە، مېۋىنى پىشقاندىلا يە، تاماقنى ياخشى چاينا، كۈندۈزى تاماقنى يەپ ئۇخلىساڭ بولىدۇ، كېچىسى يەپ قالساڭ هېچ بولمىسا ئەللىك قەدەم ماڭغىن، قورسىقىڭ ئاچمىسا تاماق يېمە، كۆڭلىڭ تارتمىغاندا مەجبۇرى جىما قىلما، سۈيدۈكنى تۇتۇۋالما (قىسۇۋالما)، ۋاقتىدا يۇيۇنۇپ تۇر، ئاشقازىنىڭدا تاماق بار ۋاقتىدا هەزىم قىلالمايدۇ، ئۇنداق نەرسىلەرنى هەرگىزمۇ يېمە، هەر هەپتىدە بىر قېتىم قەي قىلىپ جىسمىڭنى تازلاپ تۇر، قان بەدىنىڭدىكى ئەڭ زور بايلىق، ئۇنى پەقەت ئېھتىياج چۈشكەندىلا چىقار، مۇنچىغا كىرىپ تۇر، ئۇ دورا چىقىرالمىغان نەرسىلەرنى چىقىرىپ تاشلايدۇ.

ئىمام شافئىي رەھمۇھۇللاھ مۇنداق دېگەن: تۆت نەرسە بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ:

1 ـ گۆش يېيىش.

2 ـ خۇشبۇي پۇراش.

3 ـ جىماسىزمۇ كۆپ يۇيۇنۇش.

4 ـ زىغىر كىيىمى كىيىش.

تۆت نەرسە بەدەننى ئاجىزلاشتۇرىدۇ:

1 ـ كۆپ جىما.

2 ـ كۆپ غەم.

3 ـ ناشتىدا كۆپ سۇ ئىچىش.

4 ـ قىرتاق نەرسىلەرنى كۆپ يېيىش.

تۆت نەرسە كۆزنى كۈچلەندۈرىدۇ:

1 ـ كەئبىگە قاراپ ئولتۇرۇش.

2 ـ ئۇخلايدىغاندا سۈرمە سۈرۈش.

3 ـ يېشىل نەرسىلەرگە قاراش.

4 ـ ئولتۇرىدىغان ئورۇننى پاكىزلاش.

تۆت نەرسە كۆزنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ:

1 ـ نىجاسەتكە قاراش.

2 ـ قىينالغان كىشىلەرگە قاراش.

3 ـ ئايال كىشىنىڭ جىنسىي ئەزاسىغا قاراش.

4 ـ قىبلىگە ئارقىسىنى قىلىپ ئولتۇرۇش.

تۆت نەرسە باھنى كۈچلەندۈرىدۇ:

1 ـ قۇچقاچ يېيىش.

2 ـ چوڭ ئىترىپىل يېيىش.

3 ـ پىستە يېيىش.

4 ـ گۈرۈچ يېيىش.

تۆت نەرسە ئەقلنى زىيادە قىلىدۇ:

1 ـ ئاز گەپ قىلىش.

2 ـ مىسۋاك قىلىش.

3 ـ ياخشىلار سۆھبىتى.

4 ـ ئالىملار سۆھبىتى.

ئەپلاتۇن مۇنداق دېگەن: بەش نەرسە بەدەننى ئېرىتىدۇ ھەتتا ئۆلتۈرۈپ قويۇشى مۇمكىن:

1 ـ قولنىڭ قىسقىلىقى.

2 ـ دوستلارنىڭ پىراقى.

3 ـ قاتتىق ئاچچىقلىنىش.

4 ـ نەسىھەتنى قوبۇل قىلماسلىق.

5 ـ نادانلار ئاقىللارنى مەسخىرە قىلىپ كۈلۈش.

مەئمۇننىڭ تېۋىپى مۇنداق دېگەن: تۆۋەندىكىلەرگە ئەمەل قىلسا ھېچقانداق كېسەل بولمايدۇ، (پەقەت ئۆلۈمگە ئامال يوق): ئاشقازاندا تاماق بار ۋاقتىدا ئۈستىگە تاماق يېمە. جىمانى كۆپ قىلما، ئۇ ھاياتلىق نۇرىنى ئۆزىدۇ، قېرى ئاياللارنى جىما قىلىشتىن ھەزەر قىل، ئۇ تۇيۇقسىز ئۆلىمنى پەيدا قىلىدۇ، ھاجىتىڭ چۈشمىسە قان ئالدۇرما، ياز ۋاقتى قەي قىلىپ تۇر.

بۇقرات مۇنداق دېگەن: ھەرقانداق كۆپ نەرسە تەبىئەتكە دۈشمەندۇر.

جالىنوس نېمە ئۈچۈن كېسەل بولمايسەن؟ دەپ سورالغاندا: مەن ئىككى ناچار تاماقنى بىرگە يېمەيمەن، تاماق ئۈستىگە تاماق يېمەيمەن، ئەزىيەتلەنگەن تاماقنى ئاشقازاندا ساقلىمايمەن دەپ جاۋاب بەرگەن.

*******

تۆت نەرسە بەدەننى كېسەل قىلىدۇ:

1 ـ كۆپ گەپ.

2 ـ كۆپ ئۇيقۇ.

3 ـ كۆپ يېيىش.

4 ـ كۆپ جىما.

كۆپ گەپ: مېڭە يىلىكىنى ئازايتىپ، ئاجىزلاشتۇرىدۇ ۋە بالدۇر قېرىتىۋېتىدۇ.

كۆپ ئۇيقۇ: چىرايىنى سارغايتىپ، قەلبنى قارىغۇ قىلىدۇ، كۆزنى قوزغاپ ئادەمنى ھۇرۇن قىلىدۇ، بەدەندە ئارتۇق ھۆللۈك پەيدا قىلىدۇ.

كۆپ يېيىش: ئاشقازاننى بۇزۇپ، بەدەننى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، قويۇق يەل پەيدا قىلىدۇ، يامان كېسەللەر پەيدا قىلىدۇ.

كۆپ جىما: بەدەننى ئاجىزلىتىپ، قۇۋۋەتنى كېمەيتىدۇ، بەدەننىڭ ھۆللىكىنى قۇرۇتۇپ، پەيلەرنى بوشىتىدۇ، توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ زىيىنى ھەممە بەدەنگە بولىدۇ، بولۇپمۇ مېڭىگە تەسىرى بەك زور، نەپسانى روھنى تارتىپ، نۇرغۇن چىقىرىپ تاشلاشلاردىن زىيادە چىقىرىپ تاشلاش ئېلىپ بارىدۇ، روھنىڭ جەۋھىرى كۆپ نەرسىلەرنى چىقىرىۋېتىدۇ.

جىمانىڭ ئەڭ مەنپەئەتلىكى: ھەقىقىي شەھۋەت قوزغالسا، چىرايلىق ۋە ھالال، يېشى كىچىك ئايالى بىلەن، مىزاجىنىڭ ھارارىتى ۋە ھۆللىكى تەڭشەلگەن، كۆڭۈل باشقا مەشغۇلاتلاردىن خالى، چەكتىن ئاشۇرىۋەتمەي، قورساقنى بەكلا تويدۇرۇۋالماي، ياكى ئاچ ئەمەس، چىقىرىپ تاشلاش ئېلىپ بارمىغان، چېنىقىش ئېلىپ بارمىغان، ھەددىدىن زىيادە ئىسسىقمۇ ئەمەس ياكى قاتتىق سوغۇقمۇ ئەمەس چاغدا يۇقىرىقى ئىشلارغا رىئايە قىلىپ ئۆتكۈزگەن جىما ناھايىتى مەنپەئەتلىكتۇر. يۇقىرىقى شەرتلەرنىڭ قايسىسى يوقالسا شۇنىڭغا لايىق زەرەر بولىدۇ، ئۇ شەرتلەرنىڭ ھەممىسى يوقالسا ئۇ ھالاكەتتىن باشقا نەرسە ئەمەس.

ساغلاملىق ئۈچۈن چەكتىن ئاشقان پەرھىز كېسەللەرگە ئاربىلاشقاندەك بىر ئىش، پەقەت نورمال پەرھىز مەنپەئەتلىكتۇر.

جالنوس مۇنداق دېگەن: ئۈچ نەرسىدىن ھەزەر قىلىڭلار، تۆت نەرسىنى چىڭ تۇتۇڭلار، تېۋىپقا ھاجىتىڭلار چۈشمەيدۇ: توپا ـ چاڭ، ئىس ۋە سېسىق پۇراقتىن ھەزەر ئەيلەڭلار. ماي، خۇشبۇي، تاتلىق ۋە مۇنچىنى چىڭ تۇتۇڭلار. توق قورساقتا ئۈستىلەپ يېمەڭلار، گۈلى رەيھاننى ئۈزۈلدۈرۈپ قويماڭلار، يازدا كۆپ گۆش يېمەڭلار، سوغۇق قىزىتما بولغان ئادەم ئاپتاپتا ئۇخلىمىسۇن، كەچ ۋاقتى ياڭاق يېمەڭلار، زۇكام بولغان ئادەم ئۇگدىسىغا ياتمىسۇن، غەم ـ ئەندىشىسى بار ئادەم ئاچچىق ـ چۈچۈك نەرسە يېمىسۇن، قان ئالدۇرغان ئادەم مېڭىشنى تېزلەتمىسۇن، ئۇنداق قىلىش ئۆلۈم خەۋپىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. كۆز ئاغرىقى بار ئادەم قەي قىلمىسۇن، ئۇرۇقلۇق كونا پىدىگانغا يولىماڭلار، قىش پەسلىدە ھەر كۈنى بىر ئىستاكان قايناقسۇ ئىچكەن ئادەم كېسەل بولمايدۇ. يۇيۇنغاندا ئانار پوستى بىلەن بەدىنىنى ئۇۋۇلىسا قوتۇر ۋە قىچىشقاق كېسەللىدىن خاتىرجەم بولىدۇ، ھەر كۈنى بەش تال گۈل ساماقنى ئازغىنەڭ مەستىكى رومى، خام ئۇد ۋە ئىپار قېتىپ ئىستېمال قىلىپ بەرسە ئۆمرىنىڭ ئاخىرىغىچە ئاشقازىنى بۇزۇلمايدۇ ۋە ئاجىزلىمايدۇ، تاۋۇز ئۇرۇقىنى شېكەر بىلەن يەپ بەرسە ئاشقازاندىكى تاشنى تازلايدۇ، سۈيدۈك ئېچىشتۇرۇشنى يوق قىلىدۇ.

*******

تۆت نەرسە بەدەننى ئاجىزلىتىدۇ: غەم، ئەندىشە، ئاچلىق، ئاخشىمى بالدۇر ئۇخلىماسلىق.

تۆت نەرسە خوشاللىق ئېلىپ كېلىدۇ: يېشىللىققا قاراش، ئاققان سۇغا قاراش، مەھبۇبىغا قاراش، مېۋە ـ چېۋىگە قاراش.

تۆت نەرسە كۆزنى قاراڭغۇلاشتۇرىدۇ: يالاڭ ئاياق مېڭىش، كۈندۈزى كەچ بولغىچە دۈشمەنلىك ۋە ئۆچمەنلىك چىراي بىلەن يۈرۈش، كۆپ يىغلاش، كىچىك خەتلەرگە ئۇزاق قاراش.

تۆت نەرسە بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ: يۇمشاق كىيىم، نورمال مۇنچىغا كىرىش، تاتلىق ۋە مايلىق تائام يېيىش، خۇشپۇراقنى پۇراش.

تۆت نەرسە يۈزنى قورۇتۇپ، چىرايىنىڭ نۇرىنى كەتكۈزىدۇ: يالغانچىلىق، ئۇياتسىزلىق، بىلمەي تۇرۇپ كۆپ سوراش، گۇناھنى

كۆپ قىلىش.

تۆت نەرسە چىرايغا قان يۈگۈرتۈپ، نۇر ياغدۇرىدۇ: ئالىجاناپلىق، ۋاپا، سېخىلىق، تەقۋا.

تۆت نەرسە باشقىلارنىڭ ئۆچمەنلىكىنى قوزغايدۇ: تەكەببۇرلۇق، ھەسەت، يالغانچىلىق، چېقىمچىلىق.

تۆت نەرسە رىزقنى زىيادە قىلىدۇ: كېچە قوپۇش، سەھەرلەردە ئىستىغپارنى كۆپ ئوقۇش، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ئەتىگەن ـ كەچتە ئاللاھنى زىكرى قىلىش.

تۆت نەرسە رىزقنى توسايدۇ: سەھەرنىڭ ئۇيقۇسى، نامازنىڭ ئازلىقى، ھورۇنلۇق ۋە خىيانەت.

تۆت نەرسە زېھنگە زىيانلىق: ئاچچىق نەرسىلەر ۋە مېۋىلەرنى كۆپ يېيىش، ئۈگدىسىغا ئۇخلاش، غەم ـ ئەندىشە.

تۆت نەرسە زېھىننى كۈچلەندۈرىدۇ: كۆڭۈل خاتىرجەملىكى، يېمەك ـ ئىچمەكنى ئازلىتىش، مايلىق ۋە تاتلىق يېيىشكە ئەھمىيەت بېرىش، بەدەنگە ئېغىر كېلىدىغان ئارتۇق نەرسىلەرنى چىقىرىپ تاشلاش.

ئەقىلگە زىيانلىق نەرسىلەر: پىياز، دادۇر، زەيتۇن، پىدىگانلارنى كۆپ يېيىش، جىمانى كۆپ قىلىش، يالغۇزلۇق، كۆپ ئويلاش، مەستلىك، كۆپ كۈلۈش، غەم ـ ئەندىشە.

بەزى كۆزلۈك ئادەملەر مۇنداق دېدى: ئۈچ قېتىم سورۇنغا بارمىدىم، ھېچقانداق كېسەل بولمىدىم بىراق مەن شۇ جەريانىدا پىدىگاننى كۆپ يېگەچكە، زەيتۇن يېگەچكە، دادۇر يېگەچكە كېسەل بولدۇم.

******

ئىلمى تىبابەت ھەققىدىكى بۇ كىتابىمىزدا بىر تۈركۈم مەنپەئەتلىك جۈملىلەرنى تىزدۇق، ئېھتىمال بۇ كىتابىدىكى كۆپ نەرسىلەرنى ئوقۇرمەن پەقەت مۇشۇ كىتابىدىلا ئۇچرىتىشى مۇمكىن، كىتابىمىزدا ئوقۇرمەنلەرگە ئىلمىي تىبابەت بىلەن شەرئەت ئارلىقىنىڭ يېقىن

ئىكەنلىكىنى كۆرسەتتۇق...

ئەمەلىيەتتە ئىش بىز بايان قىلغاندىنمۇ يۇقىرى، بىز سۈپەتلىگەندىنمۇ بۈيۈك، بۇ ئىشلارنىڭ تەپسىلاتىنى بىلىش نېسىپ بولمىغان ئادەملەر شۇنى بىلسۇنكى ئاللاھ تەرىپىدىن ۋەھيى ئارقىلىق كۈچلەندۈرۈلگەن قۇۋۋەت بىلەن، ئاللاھ پەيغەمبەرلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن بىلىملەر، ئەقىللەر ۋە ئۆتكۈرلۈكلەر... ئارىسىدىكى مۇناسىۋەت ۋە پەرقلەر، شۇنداقلا بۇلار بىلەن باشقىلار دەۋاتقان بىلىم... تەجرىبە... لەرنىڭ ئارىلىقىدىكى پەرق ۋە مۇناسىۋەتلەر قانچىلىك؟

ئەگەر بىرەيلەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى بىلەن بۇ كىتابتا بايان قىلىنىۋاتقان دورىلار قۇۋۋىتى، داۋالاش قانۇنىيىتى ۋە ساغلاملىقنى ئاسراش... دېگەنلەرنىڭ نېمە مۇناسىۋىتى بار؟ دەپ سورىسا، بۇ ـ سوئال سورىغۇچىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن نەرسىلەرنى چۈشۈنىشنىڭ كەمچىل ئىكەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ، چۈنكى بۇ كىتابتا بايان قىلىنغان پەيغەمبەرانە دورىلار ۋە ئۇنىڭ نەچچە ھەسسىسى ھەتتا نەچچە ھەسسىسىنىڭ نەچچە ھەسسىسى ئۇ ئېلىپ كەلگەن نەرسىلەرنىڭ ناھايىتىمۇ ئازراقلا بىر قىسمىدۇر، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەن نەرسىلەرنى ياخشى چۈشۈنۈش ـ ئاللاھ خالىغان بەندىلەرگە نېسىپ قىلىدىغان بۈيۈك بىر نېمەتتۇر.

بىز باشتىلا ئوقۇرمەنلەرگە قۇرئان كەرىمدىكى ئۈچ تىببى ئاساسنى سۆزلەپ بەردۇق، ئۇنداقتا ئوقۇرمەن دۇنيا ـ ئاخىرەتنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن شەرىئەتنىڭ قەلبلەرنىڭ مەنپەئەتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغاندەك بەدەنلەرنىڭ مەنپەئەتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقىنى قانداقمۇ ئىنكار قىلسۇن؟

شەرىئەت ـ بارلىق (روھى ۋە جىسمانى) ساغلاملىقنى ئاسراشقا، ئاپەتلەردىن ساقلىنىشقا بارلىق يوللار بىلەن يول كۆرسەتكۈچىدۇر، ئۇ يوللارنىڭ تەپسىلاتى توغرا ئەقىل، ساغلام بەدەنلەرنىڭ ئەقلىگە تاپشۇرۇلغان، ئۇلار قىياس قىلىپ، دىققەت قىلىپ، بەلگە ـ ئىشارەتلەرنى چۈشىنىپ ئۇ يوللارنى تاپالايدۇ، خۇددى فىقھى مەسىلىلەرنى ئىزدىنىپ تاپقاندەك. ئوقۇرمەنلەرنىڭمۇ بىلەلمىگەن

نەرسىلەرگە دۈشمەنلىك قىلىدىغانلاردىن بولماسلىقنى ئۈمىد قىلىمىز.

ئەگەر بىر ئىنسان ئاللاھنىڭ كىتابى، پەيغەمبەرلەرنىڭ سۈننىتىنى تېگى ـ تەكتىگە يېتىپ تولۇق چۈشەنسە باشقا گەپلەرنى قويۇپ توغرا بولغان بارلىق بىلىملەرنىڭ ھەممىنى قۇرئان ۋە سۈننەتتىن ئىزدىنىپ تاپالايدۇ.

بارلىق بىلىملەرنىڭ تۈپ نېگىزى ئاللاھنى، ئۇنىڭ بۇيرىقىنى، ئۇنىڭ ياراتمىشلىرىنى تونۇشقا بېرىپ تاقىلىدۇ، بۇ ئىش پەيغەمبەرلەرگە نىسبەتەن بولغان ئىشتۇر، ئۇلار بارلىق مەخلۇقاتلار ئىچىدە ئاللاھنى، ئۇنىڭ بۇيرىقىنى ۋە ياراتقانلىرىنى ناھايىتى ياخشى، تولۇق بىلىدۇ.

پەيغەمبەرلەرگە ئەگەشكەنلەرنىڭ تىبابىتى باشقىلارنىڭ تىبابىتىدىن توغرا ۋە ئەڭ مەنپەئەتلىكتۇر، پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسى ۋە ئۇلارنىڭ يول باشچىسى ـ ئىمامى مۇھەممەد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەنلەرنىڭ تىبابىتى ئەڭ تولۇق، توغرا تىبابەتتۇر.

بۇ ھەقىقەتنى پەيغەمبەر تىبابىتى ۋە باشقا تىبابەتلەرنى بىلىدىغان ۋە سېلىشتۇرۇپ كۆرگەن ئادەملەرلا ياخشى بىلىدۇ، پەرق ئاشكارا بولىدۇ:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەنلەر ئەقىل، بىلىم، ھەقىقەتكە يېقىن بولۇش جەھەتتە ھەممە مىللەتلەرنىڭ ئالدىدا تۇرىدۇ، چۈنكى ئۇلارنى ئاللاھ شۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۈممەت قىلىپ تاللىغان، ئۇلار ئاللاھنىڭ ياخشى بەندىلىرى، خۇددى پەيغەمبەرلەر ئارىسىدا مۇھەممەد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەممىدىن ئەۋزەل بولغاندەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەنلەرگە بېرىلگەن ئىلىم ـ ھېكمەتنى باشقىلارنىڭ ئىلىم ـ ھېكمىتىگە سېلىشتۇرغۇسىز ئارتۇقتۇر.

بەھزى ئىبنى ھەكىمنىڭ رىۋايىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەر يەتمىش ئۈممەتنى تولۇقلىدىڭلار، سىلەر ئۇلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە ئاللاھقا ئەڭ يارامل‍ىقى» [تىرمىزى 3001]

ئاللاھنىڭ ئۇلارنى ھۆرمەتلىگەنلىگىنىڭ ئالامەتلىرى ئۇلارنىڭ بىلىملىرىدە، ئەقىللىرىدە، ئەخلاقىدا ۋە يارالمىش تەبىئەتلىرىدە نامايەن بولىدۇ، ئۇلارغا ئىلگىركىلەرنىڭ ئەقىللىرى، بىلىملىرى، قىلغان ئىشلىرى، مەرتىۋىلىرى بىلدۈرىلگەن، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئەقلى، بىلىمى تېخىمۇ زىيادە بولغان يەنە ئاللاھ ئۇلارغا ھۇزۇرىدىن يەنە نۇرغۇن ئىلىم ۋە ئەخلاقنى بەرگەن... شۇڭا ئۇلارنىڭ تەبىئىتى قان مىزاجلىق، يەھۇدىيلار سەپرا مىزاجلىق، خرىستىئانلار بەلغەم مىزاجلىقتۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن خرىستىئانلارغا دۆتلۈك، دېۋەڭلىك غالىپ بولغان، يەھۇدىيلارغا غەم ـ ئەندىشە، خاتىرجەمسىزلىك نېسىپ بولغان، مۇسۇلمانلارغا بولسا ئەقىل، ئىدراك، شىجائەت، باھادىرلىق، چۈشەنچ ۋە خوشاللىق غالىپ بولغان.

بۇ شۇنداق سىر ۋە ھەقىقەتلەركى ئۇنىڭ مىقدارىنى پەقەت ياخشى چۈشەنچە، ئۆتكۈر زېھىن، مول بىلىم ۋە كىشىلىك مۇناسىۋەتتە ۋايىغا يەتكەن ئادەملەرلا بىلەلەيدۇ.

**14/3/2004**

آخر دعونا أن الحمد لله رب العلمين